مەھمۇد كاشغەرىي

# تۈركىي تىللار دىۋانى

## 突厥语大词典

### تېكىست

(ئىككىنچى كىتاب)

维吾尔文全译本

(下)

«شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىش ھەيئىتى

شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى




مەھمۇد كاشغەرىي

# تۈركىي تىللار دىۋانى

## 突厥语大词典

### تېكست

(بىرىنچى كىتاب)

维吾尔文全译本

(下)



«شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىش ھەيئىتى

شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى





مەھمۇد كاشغەرىي

# تۈركىي تىللار دىۋانى

(دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك)

## ئىككىنچى توم




تَبْدِي tapdï تېۋىندى، خىزمەت قىلدى. قُلْ تَنْكَرِي كا تَبْدِي *kul tənriga tapdi* — بەندە تەڭرىگە تېۋىندى.//[264] اُلْ خانْقا تَبْدِي *ol hanka tapdi* — ئۇ خانىغا خىزمەت قىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

تَبْدِي tapdï تاپتى. اُلْ نانْكِي تَبْدِي *ol nənni tapdi* — ئۇ يىتكەن نەرسىنى تاپتى (تَبارْ - تَبْماقْ *tapar – tapmak*).//[1]

تَبْدِي təpdi تەپتى. اُلْ قُلِنْ تَبْدِي *ol kulin təpdi* — ئۇ قۇلىنى تەپتى (تَبارْ - تَبْماكْ *təpər– təpmək*).

جَبْدِي qapdï ئۇزدى؛ چاپتى؛ چاپلىدى، سۈۋىدى. اَرْ سُقْدا جَبْدِي *ər suvda qapdi* — ئادەم سۇدا ئۈزدى. اُلْ اَتْنِي جِبِقْ بِرْلا جَبْدِي *ol atni qibik birlə qapdi* — ئۇ ئاتنى چىۋىق بىلەن (ئاستا) ئۇردى. جُمَقْ تَتْ بُيْنِنْ جَبْدِي *qomak tat boynin qapdi* — مۇسۇلمان تات (كاپىر)نىڭ بوينىنى چاپتى. ئۇيغۇرچە. اَرْ اَقِنْ جَبْدِي *ər əvin qapdi* — ئادەم ئۆيىنى (لاي بىلەن) چاپلىدى (جَبارْ - جَبْماقْ *qapar – qapmak*).

سَبْدِي sapdï ساپتى، ئۆتكۈزدى. يِيجِي يِكْنا سَبْدِي *yiqi yignə sapdi* — تىكىمچى يىڭنىگە يىپ ساپتى.

سَبْدِي sapdï سەپلىدى، ئۇلىدى. اُلْ قُشْ قَنَتِنْ سَبْدِي *ol kux kanatin sapdi* — ئۇ قۇش قانىتىنى سەپلىدى. ھەرقانداق كەمتۈك نەرسىنى ئۆز جىنسى بىلەن ئۇلاشقا ياكى سەپلەشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَبارْ - سَبْماقْ *sapar – sapmak*).//[2]

قَبْدِي ķapdï تۇتتى؛ تارتىۋالدى، بۇلىدى، دارىدى. اَرْ تُونْ قَبْدِي *ər ton ķapdï* — ئادەم تون تارتىۋالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُغْلانِغْ يِلْ قَــبْدِي *oqlanïq yəl ķapdï* — بالىغا يەل (شامال) دارىدى (قَبارْ - قَبْمَـــاقْ *ķapar - ķapmaķ*). تون ۋە تونغا ئوخشاش نەرسىلەرنى شامال ئۇچۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قُبْدِي ķopdï قوپتى. اَرْ يُقارُو قُبْدِي *ər yoķaru ķopdï* — ئادەم ئۆرە قوپتى. تُپِي قُــبْدِي *tüpi ķopdï* — بوران قوپتى (چىقتى). قُشْ قُبْدِي *ķux ķopdï* — قۇش قوپتى (كۆتۈرۈلدى). باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قُبارْ — قُبْماقْ *ķopar - ķopmaķ*).

بِجْــدِي pïqdï پىچتى، كەستى. اَرْ اَتْ بِجْــدِي *ər ət pïqdï* — ئادەم گۆش كەستى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بِجارْ - بِجْماقْ *pïqar - pïqmaķ*).

سَجْتِمْ saqtïm ساچتىم ~ چاچتىم. مَنْ يِبارْ سَـــجْتِمْ *mən yïpar saqtïm* — مەن ئىپار چاچتىم. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَجارْ - سَجْماقْ *saqar - saqmaķ*). اُلْ اَڤْكــا سُوڤْ سَجْدِي// 3 II *ol əvgə suv saqdï* — ئۇ ئۆيگە سۇ چاچتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَجارْ - سَجْماقْ *saqar - saqmaķ*).

سِجْدِي sïqdï چىچتى. اَرْ سِـــجْدِي *ər sïqdï* — ئادەم چىچتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سِجارْ - سِجْماقْ *sïqar - sïqmaķ*).

قَجْـــدِي ķaqdï قاچتى. اَرْ قَجْـــدِي *ər ķaqdï* — ئادەم قاچتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قَجارْ — قَجْماقْ *ķaqar - ķaqmaķ*).

قُجْـــدِي ķuqdï قۇچتى، قۇچاقلىدى. اُلْ مَــنِي قُجْــدِي *ol məni ķuqdï* — ئۇ مېنى قۇچاقلىدى (قُجارْ — قُجْماقْ *ķuqar - ķuqmaķ*).// 265

كَجْتِي kəqti كەچتى، ئۆتتى. اَيْ كُــونْ كَجْــتِي *ay kün kəqti* — ئاي، كۈن كەچتى (ئۆتتى). اَرْ ســوُڤْ كَجْــتِي *ər suv kəqti* — ئادەم سۇ كەچتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اَرْ كَجْتِي *ər kəqti* — ئادەم (ئالەمدىن) ئۆتتى، يەنى ئۆلدى (كَجــارْ - كَجْماكْ *kəqər - kəqmək*).

كُجْتِي köqti كۆچتى. سُو كُجْــتِي *sü köqti* — قوشۇن كۆچتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُجارْ - كُجْماكْ *köqər - köqmək*).// 4 II

سۆزنىڭ ئېيتىلىشقا ئەپلىك بولۇشىنى نەزەردە تۇتقاندا، قاتتىق ھەرپ بىلەن ئاياغلاشقان پېئىلدىكى ئۆتكەن زامان قوشۇمچىسى بولغان «د - *d*» ھەرپىنى «ت - *t*» ھەرپىگە ئالماشتۇرۇش توغرىراق بولىدۇ. قاتتىق

«ج – $q$»، «ق – $k$» ۋە قاتتىق «ك – $k$» ھەرپلىرى قاتتىق ھېسابلىنىدۇ. بۇلاردىن باشقا ھەرپلەر بىلەن ئاياغلاشقان پېئىلدا ئۆتكەن زامان قوشۇمچىسى «د – $d$»نى ساقلاپ قېلىش مۇۋاپىقراق، شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| تُنْلا بِلا كُجالِمْ | *tünlə bilə kəqəlim* | [كېچە بىلەن كۆچەيلى، |
| يَمَرْ سُڤِنْ كَجالِمْ | *yamar suvïn kəqəlim* | يامار سۈيىنى كېچەيلى، |
| تَرْنكُوكْ سُڤِنْ اِجالِمْ | *tərŋük suvïn iqəlim* | بۇلاق سۈيىنى ئىچەيلى، |
| يُقْغا يَغِي اُقْلْسُونْ | *yuvoŋa yaoŋï uvulsun* | ئاجىز يېغا يانجىلسۇن.] 5 II // |

كېچە بىلەن كۆچەيلى، يامار (بۇ بىر ۋادى) سۈيىنى كېچەيلى، بۇلدۇقلاپ چىققان بۇلاق سۈيىنى ئىچەيلى، ئاجىز يېغا (دۈشمەن) بىتچىت بولسۇن.

بَرْدِي bardï باردى. اَلْ اَڤْكا بَرْدِي *ol əvgə bardï* — ئۇ ئۆيگە باردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَرِيرْ – بَرْماقْ *barïr – barmak*).

بُرْدِي bürdi بۇردى ~ پۇردى. اُلْ يَنْجُقْ اَغْزِي بُرْدِي *ol yanquk aoqzï bürdi* — ئۇ يانچۇقنىڭ ئاغزىنى پۇردى. ئىشتاننىڭ لېپىزى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى پۇرۇشكىمۇ بۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (بُرارْ – بُرْماكْ *bürər - bürmək*).

بُرْدِي burdï بۇرىدى ~ پۇرىدى؛ پۇرقىرىدى. يِبارْ بُرْدِي *yïpar burdï* — ئىپار پۇرىدى، پۇراپ كەتتى. ھەرقانداق خۇش پۇراق نەرسىنىڭ پۇرىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. سُوڤْ بُرْدِي *suv burdï* — سۇ پۇرقىرىدى، يەنى سۇنىڭ ھورى پۇرقىراپ چىقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُرارْ – بُرْماقْ *burar - burmak*).

تُرْدِي turdï تۇردى، قوپتى، ئۆرلىدى. اَرْ يُقارُو تُرْدِي *ər yokaru turdï* — ئادەم ئۆرە تۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. تُمانْ تُرْدِي *tuman turdï* — تۇمان ئۆرلىدى 6 II // (تُرُرْ – تُرْماقْ *turur - turmak*).

تُرُرْ turur بۇ كەلگۈسى زامان پېئىلى بولۇپ، ئۇنىڭ ئۆتكەن زامان ۋە مەستەر شەكلى ئادەتتە ئىشلىتىلمەيدۇ ۋە «دۇر»، «تۇر» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. 266 // مەسىلەن: «اُلْ تاشْ تُرُرْ *ol tax turur* — ئۇ تاشتۇر»؛ «اُلْ قُشْ تُرُرْ *ol kux turur* — ئۇ قۇشتۇر» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ سۆز جۈملىدە باغلىغۇچى بولۇپ خىزمەت قىلىدۇ. ئەرەبچىدىكى ئۆتكەن زامان ۋە مەستەر شەكلى بولمايدىغان «يَنْبَغِي — يارىشۇر» دېگەن سۆزگە ئوخشاپ كېتىدۇ.

تُرْدي türdi تۈردى، تۈرتەكلىدى. اُلْ بِتِكْ تُرْدي *ol bitik türdi* — ئۇ كىتابنى تۈردى (تۈرتەكلىدى). باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُرارْ – تُرْماكْ *türər - türmək*).

سَرْدي sərdi چىدىدى. اُلْ سَرْدي *ol sərdi* — ئۇ (بىر ئىشقا) چىدىدى، چىداشلىق بەردى (سَرارْ – سَرْماكْ *sərər – sərmək*).

سُرْدي sürdi سۈردى، قوغلىدى. اُلْ اَتْ سُرْدي *ol at sürdi* — ئۇ ئات قوغلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اَرْ اِتِغْ سُرْدي *ər ïtïq sürdi* — ئادەم ئىتنى قوغلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُرارْ – سُرْماكْ *sürər – sürmək*).// 7 II بەگ بىرەر ئادەمنى شەھەردىن سۈرگۈن قىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قُرْدي kurdï توپلىدى؛ قۇردى. خانْ سُوسِنْ قُرْدي *han süsin kurdï* — خان ئەسكەرلىرىنى توپلىدى. خانْ جُواجْ قُرْدي *han quwaq kurdï* — خان چېدىر (بارگاھ) قۇردى، تىكتى (قُرارْ — قُرْماقْ *kurar- kurmak*).[1]

قِرْدي kïrdï قىردى. اَرْ يِيرِكْ قِرْدي *ər yərig kïrdï* — ئادەم يەرنى قىردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قِرارْ – قِرْماقْ *kïrar - kïrmak*).

قُرْدي kurdï قۇردى. اَرْ يا قُرْدي *ər ya kurdï* — ئادەم يا قۇردى (قُرارْ – قُرْماقْ *kurar – kurmak*).

كَرْدي kərdi كەردى، سوزدى؛ كېرەلىدى، توستى. اَرْ يِبْ كَرْدي *ər yïp kərdi* — ئادەم يىپ - تانا كەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.// 8 II بَكْ يُولْ كَرْدي *bəg yol kərdi* — بەگ يول توستى، يەنى بەگ دۈشمەندىن خەۋپسىرەپ، ناتونۇش ئادەملەرنى ئۆتكۈزمەسلىك ئۈچۈن كۆزىتىش ئورۇنلىرىغا ئادەملەرنى قويدى.

كَرْدي kərdi ئۈردى، قاۋىدى. اِتْ كَرْدي *ït kərdi* — ئىت ئۈردى. قارلۇقچە (كَرارْ – كَرْماكْ *kərər - kərmək*).

كُرْدي kördi كۆردى، قارىدى. اُلْ مَنِي كُرْدي *ol məni kördi* — ئۇ مېنى كۆردى (كُرارْ – كُرْماكْ *körər - körmək*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ پېئىلنىڭ ئاددىي دەرىجىسى بۇ يەردە ۋە بۇنىڭدىن كېيىنكى سۆزدىن كېيىن ئايرىم- ئايرىم سۆز قىلىپ بېرىلگەن. يازما نۇسخا 361 - بەتتىكى مەجبۇرىي دەرىجىسىدە بولسا، ھەر ئىككى مەنە بىرلەشتۈرۈلۈپ بىر پېئىل سۈپىتىدە ئىزاھلانغان. بىز ئەسلىنى ساقلىدۇق.

تېكىست

yüzgə kөrmə ərżəm tilə يُوزْكا كُرْما اَرْذَمْ تِلا

يۈزىگە قارىما، ئەردىمىنى تىلە.

يەنى رەڭگىرويىغا، چىرايىغا قارىما، ئەدەپ ـ ئەخلاقىغا قارا.

كِرْدِي kirdi كىردى. اُلْ اڤكا كِــرْدِي ol əvgə kirdi —— ئۇ ئۆيگە كىردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كِرُرْ – كِرْماكْ kirür - kirmək).

بَزْدِي bəzdi بەزگەك تۇتتى، تىترىدى: بەزدى. اَرْ تُمْلُغْدِنْ بَزْدِي ər tumliqdin bəzdi —— ئادەم سوغۇقتىن (بەزگەكتەك) تىترىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَـزارْ – بَزْمـاكْ bəzər - bəzmək). 9 II // 267 //

بُزْدِي buzdi بۇزدى. اُلْ اڤْ بُزْدِي ol əv buzdi —— ئۇ ئۆي بۇزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُزارْ - بُزْماقْ buzar - buzmak).

تَزْدِي təzdi تەزدى. كَيِكْ تَزْدِي kəyik təzdi —— كېيىك تەزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَزارْ – تَزْماكْ təzər - təzmək).

تُزْدِي tüzdi تۈزىدى، تۈزلىدى. بَكْ اِيلِنْ تُزْدِي bəg əlin tüzdi —— بەگ ئېلىنى تۈزىدى. اُلْ يِـيرِكْ تُــزْدِي ol yərig tüzdi —— ئۇ يەرنى تۈزلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُزارْ – تُزْماكْ tüzər - tüzmək).

تِزْدِي tizdi تىزدى. اُلْ يِنْجُو تِزْدِي ol yinqü tizdi —— ئۇ ئۈنچە تىزدى. بىرەر كىشى سۆز تىزسا (شېئىر يازسا)مۇ «اُلْ سُوزْ تِزْدِي ol söz tizdi» دېيىلىدۇ (تِزارْ – تِزْمـاكْ tizər - tizmək).

جِژْدِي qizdi بەل قويدى، جۈن بولدى. يغرْلغْ اتْ جِژْدِي yaqirliq at qizdi —— يېغىر ئات (مىنىش ۋاقتىدا دۈمبىسىنى ئاياپ) بەل قويدى. ھەرقانداق يېغىر ئۇلاغ // يۈك ئارتىلىدىغان چاغدا شۇنداق قىلىدۇ (جِژارْ —— جِژْمـاقْ qizar - qizmak). بۇ سۆز ئىككى مەخرەج ئارىسىدىكى «ز – z» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. 10 II

جُژْدِي qozdi سوزدى. اُراغُتْ يِبْ جُـژْدِى uraqut yip qozdi —— خوتۇن يىپ سوزدى. ئارغامچا ۋە قوي ئۈچىيىگە ئوخشاش سوزغىلى بولىدىغان نەرسىلەرگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ سۆزمۇ ئىككى مەخرەج ئارىسىدىكى «ز – z» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدۇ (جُژارْ – جُژْماكْ qozər - qozmək).

سُزْدِي süzdi سۈزدى، سۈزۈلدۈردى. اَلْ سُوِفْ سُزْدِي *ol suv süzdi* — ئۇ سۇ سۈزۈلدۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُزَارْ – سُزْمَاكْ *süzər - süzmək*).

سِزْدِي sïzdï سىزدى، ئېرىدى. يَاغْ سِزْدِي *yaq sïzdï* — ياغ ئېرىدى. كُنْ سِزْدِي *kün sïzdï* — كۈننىڭ ئۆچى سۈزۈلۈپ چىقتى. سَكَلْ سِزْدِي *sokəl sïzdï* — ئاغرىق (كىشى) سىزدى (ئورۇقلاپ ئاجىزلىدى). باشقىلاردىمۇ [11 II] شۇنداق (سِزَارْ – سِزْمَاقْ *sïzar - sïzmak*).

قِزْدِي ķazdï قازدى. اَرْ اَرِقْ قِزْدِي *ər arïk ķazdï* — ئادەم ئېرىق قازدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اَتْ قِزْدِي *at ķazdï* — ئات يەر تاتىلىدى، يەنى ئات تۇسۇنلۇق قىلىپ، ئالدىنقى ئاياغلىرى بىلەن يەرنى قېزىۋەتتى (قِزَارْ – قِزْمَاقْ *ķazar - ķazmak*).

كَزْدِي kəzdi كەزدى. اَلْ يِرِكْ كَزْدِي *ol yərig kəzdi* — ئۇ يەر يۈزىنى كەزدى، كېزىپ چىقتى (كَزَارْ – كَزْمَاكْ *kəzər - kəzmək*).

بَسْدِي basdï باستى. اَنِي بُرْتْ بَسْدِي *anï burt basdï* — ئۇنى قارا باستى. بَكْ اِلْ بَسْدِي *bəg əl basdï* — بەگ ئەلنى باستى، [268] يەنى خۇددى قارا باسقاندەك بېسىۋالدى. بَكْنِي يَغِي بَسْدِي *bəgni yaqï basdï* — بەگنى يېغا (دۈشمەن) كېچىلەپ باستى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اَرْ قِيزِغْ بَسْدِي *ər kïzïq basdï* — ئادەم قىزنى باستى. اِتْ كَيِكْنِي بَسْدِي *ït kəyikni basdï* — ئىت كېيىكنى باستى، بېسىۋالدى (بَسَارْ – بَسْمَاقْ *basar - basmak*). [12 II]

بُسْدِي bosdi بۆسدى: راسا ئۆردى. اَرْ قُلِنْ بُسْدِي *ər kulïn bosdi* — ئادەم قولىنى تازا ئۆردى (بُسَارْ – بُسْمَاكْ *bəsər – bəsmək*).

بُسْدِي pusdï پىستىرما قىلدى، مۆكتى. بَكْ يَغِيقَا بُسْدِي *bəg yaqïķa pusdï* — بەگ دۈشمەنگە پىستىرما قىلدى، يەنى بەگ دۈشمەننى پايلاش ئۈچۈن مۆكتى (بُسَارْ – بُسْمَاقْ *pusar - pusmak*).

---

[1] بۇ پېئىل يازما نۇسخىدا «سُزْدِي» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، «سِزْدِي» دېگەن پېئىل ئىچىدە بېرىلگەنلىكتىن، بىز «*sïzdï*» دەپ ئالدۇق.

قسْـــــــدِي kusdï قوْســتى؛ ئــۆگدى، بۆزۆلــدى. اَرْ قُسْــــــدِي *ar kusdï* — ئــادەم قوْستى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قُسارْ – قُسْماقْ *kusar - kusamak*). بُذُغْ قُسْدِي *bożuq kusdï* — بوياق قوْستى، بۆزۆلدى.

قسْدِي kïsdï قىستى. قِبُغْ اركْ اذاقنْ قسْـدِي[1] *kapuq ərig ażakïn kïsdï* — قــۇۋۇق (ئىشــىك) ئــادەمنىڭ ئــايىغىنى قىســتى. هــەرقانداق نەرســىنىڭ بىــرەر نەرســىنى قىسىشىغىمۇ// 13 II شۇنداق دېيىلىدۇ (قِسارْ – قِسْماقْ *kïsar – kïsmak*). اَلْ انِكْ تونْلُقِنْ قسْــدِي *ol anïŋ tonlukïn kïsdï* — ئۇ ئۇنىڭ تونلۇقىدىن (چاپانلىقىدىن) قىسىۋالدى، هەرقانداق نەرسە ئۆز ئۆلچىمىدىن قىسقارتىۋېتىلسىمۇ، يەنى توْتوْپ قېلىنسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

كسْــــدِي kəsdi كەستى. اَلْ يغـــاجْ كَسْـــدِي *ol yïoaq kəsdi* — ئۇ ياغاچ كەستى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كَســـارْ – كَسْـــماكْ *kəsər - kəsmək*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُيْغُرْ يغاجْ اُزُونْ كَسْ تَمُرْ قسْقا كَسْ

*uyoqur yïoqaq uzun kəs təmür kïska kəs*

هەي ئۇيغۇر، ياغاچ كەسسەڭ ئۇزۇن كەس، تۆمۈر كەسسەڭ قىسقا كەس.

چۈنكى تۆمۈرنى ئۇزارتقىلى بولىدۇ. ئۇيغۇرلارنىڭ بىر جارچىسى باركى، ئۇ هەركۈنى شۇنداق هېكمەتلىك سۆزلەرنى (خەلققە) ئۇگىتىدۇ.

كُسْدِي küsdi كەچتى، يۈز ئۆرۈدى. اَلْ انْدِنْ كُسْــدِي *ol andïn küsdi* — ئۇ ئۇنىڭدىن كەچتى (كُسارْ – كُسْماكْ *küsər - küsmək*). ئوغۇزچە.

بُشْدُمْ puxdum ئىچىم پۇشتى، زېرىكتىم. مَنْ بُ اِيشْدِنْ بُشْــدُمْ *mən bu ïxdïn puxdum* — مەن بۇ ئىشتىن زېرىكتىم (بُشْمازْمَنْ – بُشْــماقْ *puxmazmən – puxmak*)//. 14 II ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

[1] بۇ جۈملە يازما نۇسخىدا «قِبُغْ انِكْ اذا قــنْ قسْدی» شەكلىدە يېزىلىپ، ئەرەبچە «قــوۋۇق ئادەمنىڭ ئايىغىنى قىستى» دەپ ئىزاهلانغان. بىز ئەرەبچە ئىزاهنى ئاساس قىلىپ، «قِبُغْ اركْ اذاقنْ قسْدي» شەكلىدە ئالدۇق.

بُشْمَسارْ بُوزْ قُشْ تُتارْ اِيقْمَسارْ اُرُونْكْ قُشْ تُتارْ

*puxmasar boz kux tutar əvməsər ürüŋ kux tutar*

ئىچى پۇشمىسا بوز قۇش تۇتار، ئالدىرىمىسا ئاق قۇش تۇتار.

ئادەم زېرىكمىسە (دىققەت بولمىسا)، ئاق لاچىننى ئوۋلىيالايدۇ؛ ئالدىراقسانلىق قىلمىسا، لاچىنلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىنى ئوۋلىيالايدۇ. [269] بۇ ماقال بىرەر ئىشتا كۆزلەنگەن مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن ئالدىراقسانلىق قىلماسلىققا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

بشْدي pïxdï پىشتى، پىشلدۇردى. اَشجْ بشْـدي *əxiq pïxdi* — قازان تەييار بولدى، يەنى شورپا پىشتى. يِمشْ بشْدي *yəmix pïxdi* — يېمىش (مېۋە) پىشتى. ارْ قمزْ بشْدي *ər kïmiz pïxdi* — ئادەم قىمىز پىشلدۇردى (بِشْمازْ — بِشْماقْ *pïxmaz – pïxmak*).

تشْدي taxdï تاشتى. اشـجْ تشْـدي *əxiq taxdi* — قازان تاشتى. سْـوقْ تشْـدي *suv taxdi* — سۇ تاشتى. سۇ دەريادىن ياكى قاچىدىن تاشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَشارْ – تَشْماقْ *taxar - taxmak*)

[15 II]

تُشْـدي tuxdï دۇچ كەلدى، ئۇدۇل كەلدى، ئۇچراشتى. اُل // منكـا تُشْـدي *ol maŋa tuxdi* — ئۇ ماڭا ئۇدۇل كەلدى، ئۇچراشتى (تُشـارْ - تُشْـماقْ *tuxar - tuxmak*).

تُشْـدي tüxdi تۇشتى ~ چۈشتى. ارْ اتّـنْ تُشْـدي *ər attïn tüxdi* — ئادەم ئاتتىن چۈشتى. ارْ تامْدنْ تُشْدي *ər tamdïn tüxdi* — ئادەم تامدىن (يىقىلىپ) چۈشتى. ئاتتىن يىقىلىپ چۈشۈشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ھەرقانداق نەرسىنىڭ بىرەر جايدىن يىقىلىپ چۈشۈشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تُشـارْ - تُشْـماكْ *tuxər - tüxmək*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

تَكْرا اَلِبْ اَكْرَلِمْ — *təgrə alïp əgrəlim* — [ چۆرىدەپ ئېلىپ قورشايلى،

[16 II]

اتِنْ تُشُبْ يُكْرالِمْ — *attïn tüxüp yügrəlim* — ئاتتىن چۈشۈپ يۈگۈرەيلى، //

اَرْسْلَنْ لَيُو كُكْرَلِمْ — *arslanlayu kəkrəlim* — ئارسلاندەك ھۆركىرەيلى،

كُوجِي انِنْ كَقِلْسُونْ — *küqi anïn kəvilsün* — شۇنىڭ بىلەن كۈچى ئاجىزلاشسۇن.]

دۈشمەننى چۆرىدەپ قورشايلى، ئاتتىن چۈشۈپ ئارسلاندەك ھۆركىرىگەنچە يۇگۇرەيلى، شۇنداق قىلىپ، دۈشمەن زەئىپلەشسۇن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

ايِقَكْ سِنكاكْ سُوتْكا تُشُورْ *əvək siŋək sütkə tüxür*

ئالدىراقسان چىۋىن سۈتكە چۈشەر.

بۇ ماقال ھەر ئىشتا ئالدىراقسانلىق قىلماسلىققا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

سَشْدي səxdi شەشتى ~ يەشتى. اَرْ اَتّنْ كِشَنْ سَشْدي *ər attïn kixən səxdi* — ئادەم ئاتتىن كىشەننى يەشتى، يەنى ئادەم ئاتنىڭ كىشىنىنى ئېلىۋەتتى. بىرەر نەرسىنىڭ بېغىنى يېشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَشارْ – سَشْماكْ *səxər - səxmək*).

قُشْدي k̡oxdï قوشتى. اُلْ قُويْقا اجْكُو قُشْدي *ol k̡oyk̡a əqkü k̡oxdï* — ئۇ قويغا ئۆچكە قوشتى، يەنى ئۇ ئۆچكىنى قويغا قوشتى. شۇنىڭدەك، بىر نەرسىنى باشقا بىر نەرسىگە قوشۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلْ يِيرْ قُشْدي *ol yïr k̡oxdï* — ئۇ قوشاق قوشتى، ناخشا ئېيتتى، ئىردىدى (قُشارْ – قُشْماقْ *k̡oxar - k̡oxmak̡*).

17 II 270

بُغْدي booqdï بوغدى. اُلْ اَرْنِي بُغْدي *ol ərni booqdï* — ئۇ ئادەمنى بوغدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُغارْ – بُغْماقْ *booqar - booqmak̡*).

تُغْدي tuoqdï تۇغدى، تۇغۇلدى. كُونْ تُغْدي *kün tuoqdï* — كۈن تۇغدى، كۈن چىقتى. اُغُلْ تُغْدي *ooqul tuoqdï* — ئوغۇل تۇغۇلدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

مُوشْ اُغْلِي مُياوُ تُغارْ *mux ooqlï muyawu tuoqar*

مۈشۈك بالىسى مىياڭلاپ تۇغۇلار.

يەنى مۈشۈك بالىسى ئانىسىدەك مىياڭلايدۇ. بۇ ماقال خۇلق - مىجەزى ئاتىسىنى دورىغان بالىلارغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ (تُغارْ – تُغْماقْ *tuoqar - tuoqmak̡*).

تِغْدي tïoqdï قايرىدى، ئەگدى. اُقْ بَشَقِنْ تاشْ تِغْدي *ok̡ baxak̡ïn tax tïoqdï* — ئوقنىڭ باشقىنى تاش قايرىدى، يەنى تاش ئوقنىڭ باشقىنى قايرىپ ئۆتمەس قىلىپ قويدى (تِغارْ – تِغْماقْ *tïoqar - tïoqmak̡*).

جغْدي qïoqdï چىگدى ~ چەگدى. اَلْ تُرْكَاكْ جغْدي *ol türgək qïoqdï* – ئۇ تۇرگەك چەگدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (جغارْ – جغْماقْ *qïoqar - qïoqmak*).

سغْدي saoqdï ساغدى. اَرْ قُويْ سَغْدي *ər koy saoqdï* —18 II// ئادەم قوي ساغدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَغارْ – سَغْماقْ *saoqar - saoqmak*).

سغْدي sooqdï سوغۇرت ئالدى؛ قۇرۇت ئالدى. اَلْ قُويْ دنْ قُرُتْ سغْدي *ol koydan kurut sooqdï* — ئۇ قوي (سۈتى)دىن قۇرۇت ئالدى (سْغارْ – سْغماقْ *sooqar - sooqmak*). بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «سْغُرْدى *sooqurdï*» — سوغۇرت ئالدى» دۇر.

سغْدي sïoqdï سىغدى، پاتتى؛ ياقتى. بُو سُوزْ كُنكُلْكَ سغْدي *bu soz koŋülgə sïoqdï* — بۇ سۆز كۆڭۈلگە سىغدى، ياقتى. اُونْ قَابْقا سغْدي *un kapka sïoqdï* — ئۇن قاپقا سىغدى. باشقا ھەرقانداق نەرسە ئۈچۈنمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (سغارْ – سغْماقْ *sïoqar - sïoqmak*).

تقْدي təvdi تارتتى، ئۆتكۈزدى. اُلْ اتْ سنقا تقْدى *ol atïg sïxka təvdi* — ئۇ گۆشنى زىخقا ئۆتكۈزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَقارْ – تَقْماكْ *təvər - təvmək*).//19 II

سقْدي səvdi سۆيدى. اَلْ مَنِي سَقْدى *ol məni səvdi* — ئۇ مېنى سۆيدى (سَقارْ – سَقْمَاكْ *səvər - səvmək*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَيْغانْ يُكُرْكَنّ تلْكُو سَقْماسْ

*tayoqan yügrügin*[2] *tilkü səvməs*

تايغاننىڭ يۈگۈرۈكىنى تۈلكە سۆيمەس، چۈنكى، تايغان تۈلكە ئالىدۇ.

بۇ ماقال ئۆزىنىڭ ئىلىم ۋە پەزىلىتى بىلەن تەڭتۇشلىرىنىڭ ئارىسىدا ئۈستۈن تۇرغانلىقى سەۋەبىدىن ھەسەت ۋە ئۆچمەنلىككە ئۇچرىغان كىشى توغرىسىدا ئېيتىلىدۇ.

---

بۇ پېئىل بۇ يەردە فەتھە بىلەن «سغْدى» قىلىپ يېزىلىپ قالغان، بىز مەستەر ۋە كەلگۈسى زامان شەكلىگە ئاساسەن، «*sooqdï* » دەپ ئالدۇق.

[2] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «يُكُرْكَنّ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز بۇ ماقالنىڭ يازما نۇسخا 521- بەتتە «يُكُرْكنْ» شەكلىدە يېزىلغانلىقىغا ئاساسەن، «*yügrügin*» دەپ ئالدۇق.

قْقْدِي kovdï قوغلىدى. اِتْ كَيِكْنِي قْقْدِي — ït kəyikni kovdï — ئىت كېيىكنى
قوغلىدى. بىركىم بىر نەرسىنى قوغلىسا ياكى ئارقىسىدىن ئىزدەپ ماڭسىمۇ
شۇنداق دېيىلىدۇ [271] (قْقَارْ – قُقْمَاقْ kovar - kovmak).

كَقْدِي kəvdi چاينىدى. اَرْ سُوزُكْ كَقْدِي — ər sözügə kəvdi — ئادەم سۆزنى چاينىدى
(تىلنى چايناپ سۆزلىدى). بۇ سۆز «تَنْقُونِي كَقْدِي tanquni kəvdi — لوقمىنى
چاينىدى»، يەنى «لوقمىنى يۇتماي چايناۋەردى» [20] دېگەن مەنىدىن ئېلىنغان
(كَقَارْ – كَقْمَاكْ kəvər - kəvmək).

بَقْدِي bakdï باقتى، قارىدى. اُلْ مَنْكَا بَقْدِي — ol maŋa bakdï — ئۇ ماڭا باقتى
(بَقَارْ – بَقْمَاقْ bakar – bakmak).

بُقْدِي bukdï پۈكتى، يىغدى. اُلْ اَدْقِنْ بُقْدِي — ol ażakïn bukdï — ئۇ ئايىغىنى پۈكتى،
سوزغان پۇتىنى يىغدى (بُقَارْ – بُقْمَاقْ bukar - bukmak).

تِقْدِي tïkdï تىقتى. اُلْ قَاپْقَا اُونْ تِقْدِي — ol kapka un tïkdï — ئۇ قاپقا ئۇن تىقتى.
ھەرقانداق نەرسىنى بىرەر قاچىنىڭ ئىچىگە چىڭداپ تىقىشقىمۇ مۇشۇ
سۆز ئىشلىتىلىدۇ. دانلىرى غۇژمەكلىشىپ، تىقىلىپ تۇرغان ئۈزۈم «تِقْمَا اُزُمْ
tïkma üzüm» دېيىلىدۇ.

تَقْدِي takdï تاقتى ~ تاقىدى، ئۆتكۈزدى. اَرْ بُرُنْدُقْ بُتْلُقَا تَقْدِي
— ər burunduk butluka takdï — ئادەم بۇيلىغا بۇرۇندۇق تاقىدى، يەنى چۈلۈككە
چۈلۈر باغلىدى. ئوغۇزچە. شۇنىڭدەك ھەرقانداق تانا بىرەر نەرسىگە باغلانسىمۇ
شۇنداق دېيىلىدۇ (تَقَارْ – تَقْمَاقْ takar - takmak).

جَقْدِي qakdï چاقتى. اُلْ سُوزُكْ اَنِنْكْ قُلَاقْقَا جَقْدِي — ol sözüg anïŋ kulakka qakdï —
ئۇ سۆزنى ئۇنىڭ قۇلىقىغا چاقتى، يەتكۈزدى (گەپ توشۇدى). ئوغۇزچە [21]. اُلْ اِكِّي
كِشِي اَرَا جَقْدِي — ol ikki kixi ara qakdï — ئۇ ئىككى كىشى ئارىسىدا
چېقىمچىلىق قىلدى. اُلْ جَقْمَاقْ جَقْدِي — ol qakmak qakdï — ئۇ چاقماق

چاقتى (جَقارْ — جقْماقْ qaķar - qaķmaķ). بۇ سۆز ھەم ئىسىم، ھەم مەستەر بولۇپ كېلىدۇ.

جُقْدي qoķdï قوندى: ئېتىلدى. قُشْ جُقْدي ķux qoķdï — قۇش قوندى، (پەسكە) ئېتىلدى (جُقارْ — جُقْماقْ qoķar - qoķmaķ). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| اَرَنْ قَمُغْ اَرْتَدي نانْكْ لَرْ اُذُو | *ərən ķamuоq artadï nəŋlər użu* |
| تَڤارْ كُرُبْ اُسنْ لَيُو اَسْ كا جُقارْ | *tavar kөrüp uslayu*[1] *əskə qoķar* |

[نەرسە قوغلىشىپ، ھەممە ئادەم بۇزۇلدى،
تاۋار كۆرسە، تاپقۇشتەك تاپقا ئېتىلۇر.]

مال - دۇنياغا بولغان تەمەگەرلىك سەۋەبىدىن كىشىلەرنىڭ ئەخلاقى بۇزۇلدى،

ئۇلار مالنى كۆرسە، خۇددى تاپقا قونىدىغان ئۇس (تاپقۇش) تەك ئېتىلىدۇ.

جقْتي qïķtï چىقتى. ار اڤدن جقْتي ər əvdin qïķtï — ئادەم ئۆيدىن چىقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُوجْ اَلْدينْ كِرْسا تُرُو تُنْكْلُكْ تَنْ جقارْ

*küq əldin kirsə tөrü tüŋlüktən qïķar*

زورلۇق - زومبۇلۇق ئىشىكتىن كىرسە،

ئىنساپ ۋە قائىدە - يوسۇن تۈڭلۈكتىن چىقار.

(جِقارْ — جِقْماقْ qïķar — qïķmaķ).

سُقْدُمْ suķdum سوقدۇم، كىرگۈزدۇم. مَنْ انى اڤْكا سُقْدُمْ mən anï əvgə suķdum — مەن ئۇنى ئۆيگە كىرگۈزدۇم. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ساپنى پالتىنىڭ چۆلدىسىغا چىڭقاپ كىرگۈزگەندەك، بىرەر نەرسىنى باشقا نەرسىگە كىرگۈزۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

---

[1] بۇ سۆز بۇ يەردە «اُسنْ» شەكلىدە يېزىلىپ قالغان، بىز بۇ سۆزنىڭ ئەرەبچە «قوماي، ھوماي» مەنىسىدە ئىزاھلانغانلىقىنى ئاساس قىلىپ، «اُسْ us» دەپ ئالدۇق.

سُقْدِي sok̡dï سوقتى، يانجىدى. ارْ تُـوزْ سُـقْدِي *ər tuz sok̡dï* —— ئادەم تۇز سوقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

سُقْدِي sok̡dï چوقۇدى. قُشْ منْكْ سُقْدِي *k̡ux mən sok̡dï* —— قۇش دان چوقۇدى.

سُقْدِي sok̡dï چاقتى. انِى يلانْ سُقْدِي *anï yïlan sok̡dï* —— ئۇنى يىلان چاقتى. ئوغۇزچە (سُقارْ – سُقْماقْ *sok̡ar - sok̡mak̡*).

سقْدِي sïk̡dï سىقتى. اُلْ اُزُمْ سقْدِي [23 II] *ol üzüm sïk̡dï* —— ئۇ ئۈزۈم سىقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سقْدِي – سقْماقْ *sïk̡ar*[1] *- sïk̡mak̡*).

بُكْدِي bəkdi بۆكتى ~ مۆكتى، يوشۇرۇندى. اُلْ مِنِي كُرْبْ بُكْدِي *ol məni kərüp bəkdi* —— ئۇ مېنى كۆرۈپ مۆكتى، يەنى مېنى كۆرۈپ مۆكمەن دەپ يەرگە چاپلىشىۋالدى.

بُكْدِي bəkdi تويدى ~ بۆكتى. اُلْ اشْدنْ بُكْدِي *ol axdïn bəkdi* —— ئۇ ئاشتىن تويدى، يەنى سەسكەنگۇدەك تويدى. اُلْ تقارْقا بُكْـدِي *ol tavark̡a bəkti* — ئۇ تاۋارغا تويدى، ئۇنىڭ كۆزى مالغا تويدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُكـارْ – بُكْمـاكْ *bəkər - bəkmək*).

بُكْـدِي bəgdi بۆگدى، توستى، يىغدى. اُلْ سُـقُغْ بُكْـدِي *ol suvuq bəgdi* —— ئۇ سۇنى بۆگدى، يەنى تۇغان بىلەن توستى. شۇنىڭدەك بَـكْ سُوسِـنْ بُكْدِي *bəg süsin bəgdi* —— بەگ ئەسكىرىنى يىغدى دېيىلىدۇ (بُكارْ [24 II] بُكْماكْ *bəgər – bəgmək*). شۇنى بىلگىنكى، ئادەتتە، ئەسكەرنىڭ جىقلىقى كۆپىنچە سۇغا ئوخشىتىلىدۇ. مەسىلەن: «سُوقْ اَقْتِي *suv ak̡ti* —— سۇ ئاقتى»، «سُو اَقْتِي *sü ak̡ti* —— قوشۇن ئاقتى، يەنى ماڭدى».

تُكْدِي təkdi تۆكتى. اُغْـلانْ سُـوقْ تُكْـدِي *oqlan suv təkdi* —— بالا سۇ تۆكتى (تُكارْ – تُكْماكْ *təkər - təkmək*)[2]. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُغْلانْ سُوقْ تُكارْ اُلُغْ يانِي سِنُورْ

*oqlan suv təkər uluq yanï sïnur*

بالا سۇ تۆكەر، چوڭنىڭ يانپىشى سۇنار.

---

[1] بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى ئۇچۇن يازما نۇسخىدا ئۆتكەن زامان شەكلى «سىقدى» يېزىلىپ قالغان. بىز كەلگۈسى زامان شەكلىنى بەردۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكلى بېرىلمىگەن، بىز قوشۇپ قويدۇق.

يەنى بالا سۇ تۆكمدۇ، چوڭلار تېيىلىپ كېتىپ[273]//يانپىشى سۇنىدۇ. بۇ ماقال كىچىكلەرنىڭ يامان ئىش قىلىپ قويۇشى بىلەن چوڭلارنىڭ زىيان تارتىپ قېلىشىغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

تَكْدي təgdi تەگدى، يەتتى. اَلْ اُڤْكا تَكْدي *ol əvgə təgdi* — ئۇ ئۆيگە يەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَكِير – تَكْمَكْ *təgir - təgmək*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*əvək əvgə təgməs* ايڤَكْ اڤْكا تَكماسْ

ئالدىرىغان ئۆيگە يېتەلمەس.

چۈنكى، ئۇ ئالدىراپ چاپتۇرغانلىقتىن[25 II]//ئۇلىغى ھېرىپ كاردىن چىقىدۇ - دە، ئۇلاغسىز قېلىپ ئارماندا قالىدۇ. بۇ ماقال كىشىلەرنى ئىشلاردا ئالدىراقسان بولماي، تەمكىن بولۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*atqalīr oknī azak* اَتْغَلِرْ اُقْنِي اَزاقْ

*təgmədi bu sav uxak* تَكْمَدي بُو ساڤْ اُشاقْ

[ئازما ئوق ئاتماقچى بولدى،

ئۇ ئۇششاق سۆزلەر (ماڭا) تەگمىدى.]

بىر ئويناق خوتۇن ماڭا ئېزىتقۇ ئوقىنى ئېتىۋىدى، ئۇ پىتنە سۆزلەر ماڭا تەگمىدى.

تُكْدي tügdi تۈگدى. اَرْ تُكُونْ تُكْدي *ər tügün tügdi* — ئادەم تۈگۈن تۈگدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُكَرْ – تُكْمَكْ *tügər - tügmək*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*tilīn tügmixni tịxīn yazmas* تِلِنْ تُكْمِشْنِي تِيشِنْ يَزْماسْ

تىل بىلەن تۈگۈلگەن چىش بىلەن يېشىلمەس.

يەنى تىل بىلەن تۈگكەن تۈگۈچنى چىش بىلەن يەشكىلى بولماس. بۇ ماقال ۋەدىگە ۋاپا قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

تكْدي tikdi تىكتى؛ چاقتى. اتغْ يلانْ تىكتى. ئادەم تون تىكتى — 26 II// ər ton tikdi ارْ تُونْ تكْدى

تكْدى atiq yïlan tikdi — ئاتنى يىلان چاقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. چايان چاقسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ارْ يغــاجْ تكْــدي ər yïqaq tikdi — ئادەم دەرەخ تىكتى. ھەرقانداق نەرسىنى تىكىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تكــارْ - تكْمــاكْ tikər - tikmək). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تكْماكِنْجا اُنْماسْ تِلاَمَكِنْجا بُلْماسْ

*tikməginqə ünməs tiləməginqə bulmas*

تىكمىگۈچە ئۈنمەس، تىلىمىگۈچە تېپىلماس.

يەنى دەرەخ تىكىلمىگۈچە ئۈنمەيدۇ، مۇراد ـ مەقسەت ئىزدەنمىگۈچە قولغا كەلمەيدۇ. بۇ ماقال بىرەر ئىشتا كۆزلەنگەن مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن تىرىشىش لازىملىقىغا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

جكْدي qəkdi چەكتى، چېكىت قويدى. اُلْ بتكْ جكْدي ol bitik qəkdi — ئۇ پۈتۈككە (خەتكە) چېكىت قويدى. اُلْ اتنْ جكْــدى ol atïn qəkdi — ئۇ ئېتىنى چەكتى. 274// يەنى ئېتىدىن قان ئالدى (جَكارْ - جَكْماكْ qəkər - qəkmək).

جُكْــدي qokdi چۆكتى. اُلْ بكْكــا جُكْــدي ol bəgkə qokdi — ئۇ بەگكە تىز چۆكتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. 27 II// تَفِي جُكْدي təvə qokdi — تۆگە چۆكتى. تمُرْ سُقْدا جُكْــدي təmür suvda qokdi — تۆمۈر سۇدا چۆكتى، يەنى تۆمۈر سۇنىڭ تېگىگە چۆكتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (جُكارْ - جُكْماكْ qokər - qokmək).

جكْدي qəgdi چەگدى ~ چىگدى. اُلْ تُرْكاكْ باغنْ جكْدي ol türgək [1] baqïn qəgdi — ئۇ تۈرگەك بېغىنى چىگدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (جَكــارْ - جَكْمــاكْ qəgər - qəgmək).

سُكْتي səkti سۆكتى، چۇۋۇدى. اُلْ يماقْ سُكْتي ol yamaq səkti — ئۇ ياماق سۆكتى، يەنى كىيىمدىن ياماقنى سۆكتى. اُلْ افنْ سُكْتي ol əvin səkti — ئۇ ئۆيىنى چۇۋۇدى.

---

[1] «تۈرگەك، بوغچا» مەنىسىدىكى بۇ سۆز بۇ يەردە فەتھە بىلەن «تَرْكاكْ» قىلىپ يېزىلغان، لېكىن يازما نۇسخا 171ـ ۋە 410 ـ بەتلەردە «تُرْكاكْ» دەپ يېزىلغان. شۇڭا، بىز «türgək» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

سُكْتِي søkti چۆكتى. اُلْ بَكْكَا سُكْتِي ol bəykə søkti — ئۇ بەگكە تىز چۆكتى.
28 II
باشقىلاردىمۇ شۇنداق. «سُكَا اُلْتُرْ søkə oltur — چۆكۈنۈپ ئولتۇر، يەنى تىزلان»//
دېگەن سۆزمۇ شۇنىڭدىن ئېلىنغان (سُكَارْ – سُكْمَاكْ søkər - søkmək).

سِكْتِي sikti سىكتى. اِرْ اُرَاغُتْنِي سِكْتِي ər uraqutnï sikti — ئەر خوتۇننى سىكتى (سِكَارْ – سِكْمَاكْ sikər - sikmək).

بُلْدِي buldï تاپتى. اُلْ يَرْمَاقْ بُلْدِي ol yarmak buldï — ئۇ يارماق (پۇل) تاپتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُلُورْ – بُلْمَاقْ bulur - bulmak).

بِلْدِي bildi بىلدى، ئۆگەندى. اُلْ بِلِكْ بِلْدِي ol bilik bildi — ئۇ بىلىم بىلدى، يەنى ئۇ ئەقىل، ئىلىم - بىلىم ۋە ھېكمەت ئۆگەندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بِلِيرْ - بِلْمَاكْ bilir - bilmək). ئارغۇلار «بِيرْ» سۆزىنى «بِلُورْ bilür» شەكلىدە، يەنى «لْ - l» ھەرپىنى زەمىلىك قىلىپ ئېيتىدۇ، بۇ باشقىلارنىڭ تەلەپپۇزىغا ئۇيغۇن كەلمەيدۇ.

تِلْدِي təldi تەشتى. اِرْ تَامْ تِلْدِي ər tam təldi — ئادەم تام تەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

29 II
تِلْدِي təldi قوشتى، قاتتى. اُلْ اُغْلَاقِغْ سِغْلِقَا تِلْدِي// ol oqlakïq saqlïkka təldi — ئۇ ئوغلاقنى (ئېمىتىش ئۈچۈن) ساغلىققا قوشتى. ئۆچكىنىڭ سۈتى تارتىلىپ قالسا ياكى ئۆچكە ئۆلۈپ ئوغلاق يېتىم قالسا، ياكى قوزا ئۆلۈپ كەتسە، شۇنداق قىلىنىدۇ (تَلِيرْ – تَلْمَاكْ təlir - təlmək).

تُلْدِي tuldï ئۇردى. اِرْ تُبِقْنِي اَزْرِي بِلَا تُلْدِي ər topïknï ažrï bilə tuldï — ئادەم توپىنى ئارا (ئاچا تاياق) بىلەن ئۇردى. بۇ تۈركلەرگە خاس بىر خىل ئويۇن بولۇپ، ئويۇن قاتناشقۇچىلىرىدىن بىرى ئۆزى ئويۇننى باشلاپ بېرىشنى خالىسا، توپنى ئارا (ئاچا
275
تاياق) بىلەن ئۇرىدۇ. كىم توپنى قاتتىق ئۇرالىسا،// شۇ كىشى ئويۇننى باشلىغۇچى بولىدۇ. توقماق ئويۇنىدىكى ئۇرۇشمۇ «تُلْدِي tuldï» دېيىلىدۇ (تُلَارْ – تُلْمَاقْ tular - tulmak).

تِلْدِي tildi تىلدى. اَرْ يَرِنْدَقْ تِلْدِي ər yarïndak tildi — ئادەم قېپىش تىلدى. بىرەر نەرسىنى ئۇزۇنىسىغا تىلىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تِلَارْ – تِلْمَاكْ tilər - tilmək).

جَلْدي qaldï چالدى، يىقىتتى؛ ئاڭلاتتى، ئىشىتتۇردى. اَلْ انِي جلْدي ol anï qaldï — ئۇ ئۇنى چالدى، چېلىشىپ يىقىتتى. اُلْ سُوزُكْ مَنِكْ قُلاقّا جَلْدي ol sөzüg mәniŋ kulakka qaldï — ئۇ سۆزنى مېنىڭ قۇلىقىمغا//ئىشىتتۇردى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

30 II

جَقْسا تُتْنُورْ جَلْسا بِلْنُورْ — *qaksa tutnur qalsa bilnür*

چاقماق چېقىلسا ئوت تۇتىشار، سۆز ئاڭلىتىلسا مەقسەت بىلىنۇر.

جَلْدي qaldï ئۇردى. تُونُغْ تاشْ اُزا جَلْدي *tonuq tax üzә qaldï* — تونىنى تاش ئۈستىدە ئۇردى، يەنى كىر كىيىمنى تاش ئۈستىدە ئۇردى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| اِتِمْ تُوتُبْ قُذي جَلْدي | *itïm tutup kożï qaldï* |
| اَنِكْ تُوسِنْ قِرا يُلْدي | *anïŋ tüsin kïra yuldï* |
| بَشِنْ اَلِبْ قُذي سَلْدي | *baxïn alïp kożï saldï* |
| بُغُزْ اَلِبْ تُكَلْ بُغْدي | *boquz ilip tügәl boqdï* |

[ئىتىم تۇتۇپ تۆۋەن چالدى،
ئۇنىڭ تۈكلىرىنى راسا يۇلدى.
بېشىدىن ئېلىپ تۆۋەنگە قايرىدى،
بوغۇزىدىن چىشلەپ تازا بوغدى.]

31 II

مېنىڭ ئىتىم (بۆرىنى) تۇتۇپ، يەرگە باستى//تۈكلىرىنى يۇلدى، بېشىنى ئارقىغا قايرىپ، بوغۇزىدىن ئېلىپ راسا بوغدى (جَلارْ - جَلْماقْ *qalar - qalmak*).

سَلْدي saldï سالدى: پۇلاڭلاتتى؛ ئەۋەتتى، چىقاردى؛ ئېلىپ كەتتى. اَلْ مَنكا تُونِنْ سلْدي *ol maŋa tonïn saldï* — ئۇ ماڭا تونىنى پۇلاڭلاتتى، يەنى چاپىنى بىلەن ئىشارەت قىلدى. اُلْ منَكا كشي دا الْتنْ سَلْدي *ol maŋa kixidә altun saldï* — ئۇ ماڭا (بىر) كىشىدىن ئالتۇن سالدى (ئەۋەتتى). سُوقْ يِغاجغْ سلْدي *suv yïqaqïq saldï* — سۇ ياغاچ ( لار )نى ئېلىپ كەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق

(سلارْ – سلْماقْ *salar - salmak*). بىرەر كىشىنىڭ يىراقتا تۇرۇپ، قوللىرى بىلەن ئىشارەت قىلىشى، يەنى قوللىرىنى پۇلاڭلىتىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قلْدى kaldï قالدى. ارْ كيذنْ قلْدى *ər kəżin kaldï* — ئادەم كېيىن قالدى. الْ اُيونْ دا قلْدى *ol oyunda kaldï* — ئۇ ئويۇندا (يەنى ئۇتۇشۇشتا) قېلىپ قالدى (ئۇتتۇرۇپ قويدى). قالغان ۋە تاشلانغان نەرسىلەر ئۈچۈنمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

ايلْ قَلْدي تُرُو قَلْماسْ *əl kaldï törü kalmas*

ئەل قالار، ئادەت قالماس.

يەنى ئەل - يۇرت قالىدۇ، قائىدە - يوسۇن قالمايدۇ.

بۇ ماقال كىشىلەرنى قائىدە - يوسۇن/32 II/بويىچە ئىش قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ/276/(قَليرْ – قَلْماقْ *kalïr - kalmak*).

قلْدي koldï تىلىدى، سورىدى. الْ مندنْ ناڭْ قلْدى *ol məndin nəŋ koldï* — ئۇ مەندىن (بىر) نەرسە تىلىدى (قُلُورْ — قُلْماقْ *kolur - kolmak*).

قلْدى kïldï قىلدى. ارْ ايشْ قلدي *ər ïx kïldï* — ئادەم ئىش قىلدى. ارْ قيزغْ قلدى *ər kïzïq kïldï* ئادەم قىزنى قىلدى. بۇ سۆز مۇشۇنداق ئىشلىتىلگەندە ئەر كىشىنىڭ خوتۇن بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلىشىدىن كىنايە بولغاچقا، ئوغۇزلار بۇ سۆزدىن قېچىپ، «قلْدي *kïldï*»نىڭ ئورنىغا «ايتي *ətti*» سۆزىنى ئىشلىتىدۇ. مەسىلەن: ئادەم ناماز ئوقۇدى دېيىشكە توغرا كەلگەندە، ئوغۇزلار «ارْ يكُنْجْ ايتي *ər yükünq ətti*» دەيدۇ. تۈركلەر بولسا، «قلدى» سۆزىنى ئىشلىتىدۇ (قِلُورْ – قِلْماقْ *kïlur - kïlmak*).

كلْدى kəldi كەلدى. ارْ اڤكا كلدى *ər əvgə kəldi* — ئادەم ئۆيگە كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كليرْ - كلْماكْ *kəlir - kəlmək*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

بيرْ قَرْغا/33 II/ برْلا قشْ كَلْماسْ *bir karqa birlə kïx kəlməs*

بىر قاغا بىلەن قىش كەلمەس.

بۇ ماقال ھەمراھلىرى ئۆلگۈرۈپ كېلىپ ياردەم بەرگۈچە، ئۆز ئىشلىرىدا تەمكىن بولۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

كُلْـــدى küldi كۈلدى. ارْ كُلْـــدى ar küldi — ئادەم كۈلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُلارْ – كُلْماكْ külər - külmək). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

كَلْسا كِشى اتْما انكرْ اُرْتَرْ كُلا kəlsə[1] kixi atma aŋar ɵrtər külə

بَقّلْ اَنكر اَذْكُولُكُنْ اَغزنْ كُلا bakkïl aŋar əżgülükün aqzïn külə

[ (ساڭا بىر) كىشى كەلسە، ئۇنىڭ (يۈزى)غا ئۆرتەيدىغان كۈل چاچما، ئۇنىڭغا ياخشىلىق بىلەن كۈلۈپ قارا.]

بىر كىشى ساڭا كۈلۈمسىرەپ كەلسە، سەنمۇ ئۇنىڭغا 34 II // تەبەسسۇم بىلەن قارا، يەنى «ياخشىلىق قىلغانغا ياخشىلىق قىل» دېمەكچى.

تمْدِي tamdï تامدى. سُــوڤْ تمْــدي suv tamdï — سۇ تامدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَمارْ – تَمّاقْ tamar - tammak).

جُمْدِي qomdï چۆمدى، چۆمۈلدى. اُغْلانْ سُڤْدا جُمْدي oqlan suvda qomdï — بالا سۇدا چۆمۈلدى (جُمارْ – جُمّاقْ qomar - qommak).

جُمْدِي qomdi چۆمدى، شۇڭغۇدى. اُرْداكْ سُڤْقا جُمْدي ordək suvka qomdï — ئۆردەك سۇغا چۆمدى (شۇڭغۇدى) (جُمارْ – جُمّـــاكْ qɵmər - qɵmmək). بۇ سۆز بىلەن يۇقىرىدىكى سۆزنى پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن، بۇنىڭ مەستىرى «ك – k» بىلەن، ئالدىنقىسىنىڭ «ق – ķ» بىلەن يېزىلىدۇ.

قَمْدِي ķamdï دۇمبالىدى، ئۇردى، ساۋىدى. اُلْ انى قمْـــدي ol anï ķamdï — ئۇ ئۇنى (ھالىدىن كېتىپ ئۆلگۈچە) ئۇردى (قمارْ – قمّاقْ ķamar - ķammak).

قُمْدِي ķumdï قىمىلدىدى، دولقۇنلىدى. سُوڤْ قُمْدي suv ķumdï — 277 // سۇ دولقۇنلىدى (قُمارْ – قُمّاقْ ķumar - ķummak).

---

[1] بۇ مىسرادىكى «كُلْســا» سۆزى يازما نۇسخا 77- بەتتىكى مۇشۇ شېئىردا «كَلْسا kəlsə» شەكلىدە كەلگەن. شۇڭا ترانسكرىپسىيىسىنى «kəlsə» ئالدۇق.

كُمْدِي komdi كۆمدى. اُلْ اُلُكْنى كُمْدِي ol olügni komdi [35 II] // — ئۇ ئۆلۈكنى كۆمدى.
باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُمارْ - كُمّاكْ kɵmər - kɵmmək). كُوزْمانْ كُمْدِي
kɵzmən kɵmdi — كۆمەچ كۆمدى.

بنْدي bandï باغلاندى. قُويْ بنْدي koy bandï — قوي باغلاندى. ھەرقانداق نەرسىنى باغ
بىلەن باغلاشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (بانرْ - بنْماقْ banïr - banmak). بۇنىڭدا
«ل - l» ھەرپى «ن - n» غا ئالماشقان.

تُنْدي tundï تۇتۇلدى؛ ئېتىلدى، توسۇلدى. كُوكْ تُنْدي kɵk tundï — ھاۋا تۇتۇلدى،
ئاسمان بۇلۇتلاندى. قبْغْ تُنْدي kapuq tundï — قوۋۇق ئېتىلدى. داۋان
قار بىلەن قاپلانسا (توسۇلسا)، «ارْتْ تُنْدي art tundï» دېيىلىدۇ (تُنورْ - تُنْماقْ
tunur - tunmak). ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار بۇنداق كەلگۈسى زامان پېئىلىنى
فەتھە بىلەن «تُنارْ tunar» شەكلىدە ئىشلىتىدۇ.

تنْدي tïndï تىندى، توختىدى. يغْمُرْ تنْدي yaqmur tïndï — يامغۇر توختىدى.
ارْ اُلُغْ تنْدي ər uluq tïndï — ئادەم ئۇلۇغ - كىچىك تىندى. ارُقْ تنْدي
aruk tïndï — ھارغان تىندى، يەنى ھارغان ئادەم ئارام ئالدى [36 II] // (تنارْ - تنْماقْ
tïnar - tïnmak). ئوغۇزلار بىرەر كىشىنى سۆزلەشتىن توختاتماقچى بولسا، «تنْما
tïnma - توختىما» دەپ تەتۈرىنى ئېيتىدۇ. باشقا تۈركلەر «توختا» ياكى «جىم
بول» دېگەن مەنىدىكى «تنْ tïn» سۆزىنى ئىشلىتىدۇ. ئوغۇزلارنىڭ «تنْما tïnma»
دېگىنىدىن «توختىما» دېگەن مەنە چىقىدۇ. دېمەك، ئوغۇزلار بۇ يەردە خاتا
قىلغان.

سنْدي sandï سانالدى. اُلْ ارْ حيلْ[1] بلا سنْدي ol ər həyl bilə sandï — ئۇ ئادەم
ئاتلىقلاردىن سانالدى. بىر كىمنى باشقا نەرسىلەر قاتارىدا ساناشقا (كۆرۈشكە)

---

[1] بۇ جۈملە ئەرەبچە ئىزاھتىن قارىغاندا، مەلۇم كېلىش بىلەن تۈرلىنىپ كەلگەن «ئات» سۆزىنىڭ ئورنىغا ئەرەبچە «حيل» سۆزى خاتا كۆچۈرۈلۈپ قالغان بولسا كېرەك. بۇ ھەقتە بېسىم ئاتالاي تۈركچە 2- توم 28- بەتتە «ىى atlïq — ئاتلىق» بولسا كېرەك، دەپ ئىزاھ بەرگەن.

توغرا كەلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سـانُرْ - سَـنْماقْ *sanur - sanmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*barïq utru tutsa yokka sanmas* بارِغْ اُتْرُو تُتْسا يُوقّا سَنْماسْ

بارنى ئۇتتۇرىغا قويسا، يوقا سانالماس.

يەنى بار نەرسە مېهمانغا ئېلىپ كېلىنسە، مېهمان قىلىندۇق دەپ هېسابلانماس. 37 II//

سُنْدي sundï سۇندى، ئۇزاتتى، تۇتتى. اُلْ منكا اُتماكْ سُنْدي *ol maŋa ətmək sundï* — ئۇ ماڭا نان سۇندى (سۇنۇپ بەردى). باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُـنارْ — سُـنْماقْ *sunar - sunmak*).

سنْدي sïndï سىندى ~ سۇندى. يغاجْ سنْدي *yïqaq sïndï* — ياغاچ سۇندى. سُو سـنْدي *sü sïndï* — ئەسكەر (قوشۇن) سۇندى، يەنى يېڭىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سِنُورْ - سِنْماقْ *sïnur – sïnmak*). «سِنارْ *sïnar*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ. 278//

قُنْدي kundï بۇلۇڭالدى، تارتىۋالدى. اُغْري تقـارْ قُـنْدي *oqri tavar kundï* — ئوغرى مالنى بۇلۇۋالدى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *kiqik bulup yaqïnï yərgü əməs* | كجكْ بُلُبْ ياغني يرْكُو اَماسْ |
| *əžgərməžip kožsa anï əlni kunar* | اڭكرْمَذبْ قُدْسا انى ايلْني قُنارْ |

[دۈشمەننى كىچىك كۆرۈپ سەل چاغلىماسلىق كېرەك،

ئۇنى كۆزگە ئىلماي قويسا، ئەلنى تارتىۋالىدۇ.] 38 II//

دۈشمەن ھەرقانچە كىچىك بولسىمۇ، ئۇنى مەنسىتمەسلىك لايىق ئەمەس، ئېهتىياتسىزلىق قىلىپ ئۇنى كۆزگە ئىلماي قويساڭ، ئۇ ئەلنى سەندىن تارتىۋالىدۇ (قُنارْ - قُنْماقْ *kunar - kunmak*).

كُنْدي kəndi كۆندى، تۈزەلدى، ئىقرار بولدى، ماقۇل بولدى، ئۆگەندى. يغاجْ كُنْدي *yïqaq kəndi* — ياغاچ كۆندى، تۈزەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُغْري كُنْدي

oqrï kəndi — ئوغرى ئىقرار بولدى. بىرەر نەرسىدىن تېنىۋالغان ئادەمنىڭ ئۇنى ئىقرار قىلىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ارْ يولْقا كُنْدي ər yolka kəndi — ئادەم يولغا چۈشتى، يەنى توغرا يولنى تېپىۋالدى.

كُنْدي kəndi كۆيدى. اُتُنْ كُنْدي otuŋ kəndi — ئوتۇن كۆيدى. بۇ ئارغۇچە سۆز بولۇپ، يۇقىرىدىكى قائىدىدە ئېيتىلغىنىدەك، ئارغۇلار «ى – يا» ھەرپىنى «ن – n» ھەرپىگە ئالماشتۇرىدۇ.

كُنْدي kəndi كۆندى، ئۆگەندى. تُسُونْ اتْ كُنْدي tosun at kəndi — توسۇن ئات كۆندى. ھەرقانداق ئىش تۈزىلىپ (توغرا) يولغا چۈشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كُنارْ – كُنْماكْ kənər - kənmək).

مَنْدي mandï تاقىدى، ئاستى؛ مانىدى، مىلىدى. ارْ تُلُمْ مَنْدي ər tolum mandï — ئادەم جەڭ قوراللىرىنى تاقىدى.// 39 II ارْ اَتْماكْ سرْكاكا مَنْدي ər ətmək sirkəgə mandï — ئادەم ناننى سىركىگە مانىدى. ھەرقانداق نەرسىنى باشقا بىر نەرسىگە بۆلاش ياكى مىلەشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (مَنارْ – مَنْماقْ manar – manmak).

مُنْدي mundï ئالجىدى. قرى ارْ مُنْدي karï ər mundï — قېرى ئادەم ئالجىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (مُنارْ – مُنْماقْ munar - munmak).

مُنْدي mündi مىندى. ارْ اتْ مُنْدي ər at mündi — ئادەم ئات مىندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (مُنارْ – مُنْماكْ münər - münmək).

## قائىدىلەر، پېئىللارنىڭ تۈرلىنىشى ۋە سۈپەتلەرنىڭ بايانى ھەم بۆلارنىڭ تەتبىقلىنىشى

تەڭرىنىڭ ياردىمى بىلەن شۇلارنى ئېيتماقچىمەن:

پېئىللارنىڭ ياسىلىشىدا پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلى بىلەن بۇيرۇق شەكلى ئاساس بولىدۇ.// 279 يۇقىرىدا «پېئىللار ياسىلىش جەھەتتە پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلى ئەتراپىدا دەۋر قىلىدۇ» دېگەنىدىم، چۈنكى سۆزنىڭ باش ھەرپى ئۆتكەن زامان شەكلىدە فەتھەلىك بولسا،// 40 II كەلگۈسى زامان شەكلى بىلەن مەستەردىمۇ شۇنداق بولىدۇ. ئۇنىڭ باش

ھەرپى ئۆتكەن زامان شەكلىدە زەممىلىك بولسا، كەلگۈسى زامان شەكلى بىلەن
مەستەردىمۇ شۇنداق بولىدۇ. ئەگەر كەسرىلىك بولسا، كەلگۈسى زامان شەكلى بىلەن
مەستەردىمۇ شۇنداق بولىدۇ. مەسىلەن: «بَرْدِي *bardi* — باردى» پېئىلىنى ئالساق، بۇ
سۆزنىڭ باش ھەرپى ئۆتكەن زامان شەكلىدە فەتھەلىك كەلگەن، شۇڭا كەلگۈسى زامانى
«بَرِرْ *barir* — بارار (بارىدۇ)» شەكلىدە، مەستىرىمۇ «بَرْمَاقْ *barmak* — بارماق»
شەكلىدە فەتھەلىك بولىدۇ. يەنى «ب *b*» ھەرپى فەتھەلىك كېلىدۇ. باش ھەرپى
زەممىلىك كەلگەنگە مىسال ئالساق، پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانى «تُرْدِي *turdi* — تۇردى»
شەكلىدە زەممىلىك كەلگەن بولسا، ئۇنىڭ كەلگۈسى زامانى «تُرُرْ *turur* — تۇرار
(تۇرىدۇ)»، مەستىرى «تُرْمَاقْ *turmak* — تۇرماق» شەكلىدىمۇ زەممىلىك بولىدۇ. يەنى
«ت - *t*» ھەرپى زەممىلىك كېلىدۇ. باش ھەرپى كەسرىلىك كەلگەنگە مىسال ئالساق،
«يِنْجُو تِزْدِي *yinqü tizdi* — ئۈنچە تىزدى» دېگەن ئىبارىدىكى «تِزْدى *tizdi*»
پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامانى «تِزَارْ *tizər* — تىزار (تىزىدۇ)»، مەستىرى
«تِزْمَاكْ *tizmək* — تىزماق» شەكلىدە، يەنى «ت - *t*» ھەرپى كەسرىلىك بولىدۇ.// 41 II

بۇ تىلنىڭ تۈزۈلۈشى ئەرەب تىلىنىڭ تۈزۈلۈشىگە ئوخشىمايدۇ. ئەرەب تىلىدا
پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان، كەلگۈسى زامان، مەستەر شەكىللىرى بىر- بىرىدىن پەرقلىنىدۇ.
مەسىلەن: تۆپ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانى «قَعَدَ» شەكلىدە «ق - *k*» ھەرپى فەتھەلىك
بولسا، ئۇنىڭ كەلگۈسى زامانى «يَقْعُدْ» شەكلىدە «ق — *k*» ساكىنلىق، مەستىرى «قُعُودًا»
شەكلىدە «ق — *k*» زەممىلىك كېلىدۇ. شۇنىڭدەك ئۆتكەن زامانىدا «مَطَرَ» شەكلىدە
«م — *m*» ھەرپى فەتھەلىك كەلگەن پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامانىدا «يَمْطُرْ» شەكلىدە،
«م — *m*» ساكىنلىق، مەستىرىدە «مُطُورًا» شەكلىدە «م — *m*» ھەرپى زەممىلىك بولىدۇ.
دېمەك «م — *m*» ھەرپى ئۆتكەن زاماندا فەتھەلىك، مەستەردە زەممىلىك، كەلگۈسى زاماندا
ساكىنلىقتۇر. ھەرپ ئارتتۇرۇلغان (ياسالما) پېئىل بابلىرىغا كەلسەك، ئۆتكەن زامان
شەكلى «اَكْرَمَ» بولغان پېئىلدا «ا - ئەلىف» فەتھەلىك كەلگەن بولسا، ئۇنىڭ كەلگۈسى
زامانى «يُكْرِمُ» شەكلىدە «ى – يا» زەممىلىك، مەستىرى «اِكْرَامًا» شەكلىدە «ا –
ئەلىف» كەسرىلىك كېلىدۇ. «اِسْتَغْفِرْ، يَسْتَغْفِرْ، اِسْتِغْفَارًا» شەكىللىرىمۇ شۇ جۈملىدىندۇر،// 280
يەنى « ا — ئەلىف » ئۆتكەن زامان شەكلىدە كەسرىلىك كەلگەن.

دېمەك، ئەرەب تىلىدا ھەممە پېئىللارنىڭ ئۆتكەن// 42 II زامان، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر
شەكىللىرى بىر - بىرىدىن پەرقلىنىدۇ. تۈركىي تىللاردا مۇنداق ئەمەس، ھەممە پېئىللار

بىر قائىدىگە بويسۇنىدۇ، يەنى ئىككى، ئۈچ، تۆت، بەش ۋە ئۇنىڭدىن كۆپ ھەرپلىك پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرى بىر خىل قائىدە بويىچە كېلىدۇ.

ئىككىنچى قائىدە: پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدىلا مۇزائەف بولىدۇ، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرىدە مۇزائەف بولمايدۇ.

ئۈچىنچى قائىدە: پېئىللاردىن ياسالغان سۈپەتلەر ئوغۇز، قىپچاق، يەمەك، ياغما، ئارغۇ ۋە سۇۋارلاردىن پەچەنەكلەرگىچە بولغان كۆچمەنلەر تىلىدا ئۆتكەن زامان پېئىلىدىن ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «بـَـــــرْدِي bardi — باردى» دېگەن پېئىلدىن ئۆتكەن زامان بەلگىسى بولغان «د - d» بىلەن «ى - يا» ئارىسىغا بىر «ج - q» قوشۇلۇپ، «بَرْدَجى bardaqi — بارغۇچى، بارىدىغان» دېگەن سۈپەت ياسىلىدۇ. شۇنىڭدەك، «تُرْدي turdi — تۇردى (قوپتى)» دېگەن پېئىلدىن ئۆتكەن زامان بەلگىسى «د - d» بىلەن «ى - يا» ئارىسىغا بىر «ج - q» قوشۇلۇپ، «تُرْدَجى turdaqi — تۇرغۇچى، تۇرىدىغان» دېگەن سۈپەت ياسىلىدۇ. بۇ قائىدە ھەممە بابلاردىكى پېئىللار ئۈچۈن ئومۇمىيدۇر. پېئىللارنىڭ بۇيرۇق شەكلىگە كەلسەك//43 II بىز يۇقىرىدا پېئىللاردىن ياسىلىدىغان سۈپەتلەر كۆپچىلىك تۈركىي تىللاردا، جۈملىدىن چىگىل ۋە باشقىلارنىڭ تىلىدا پېئىلنىڭ بۇيرۇق شەكلىدىن ياسىلىدىغانلىقىنى ئېيتىپ ئۆتتۇق. گەپنىڭ قىسقىسى، تۈرلۈك مەقسەتلەر ئۈچۈن پېئىللارغا قوشۇلىدىغان قوشۇمچىلار بۇيرۇق شەكلىگە ئۇلىنىدۇ. خۇدا خالىسا، بۇنى تۆۋەندە بايان قىلىمىز.

شۇنى بىلگىنكى، پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامانى ھەممە پېئىللاردا « دى dī//di » بىلەن ئىپادىلىنىدۇ، زادى باشقىچە بولمايدۇ. پەقەت قاتتىق ھەرپلەر ھېسابلىنىدىغان «ب - p»، «ت - t»، «ج - q»، «ك - k»لەر بىلەن قوشۇلغاندىلا ئۇلارنىڭ تەلەپپۇزى قاتتىق بولغانلىقتىن، بۇ «د - d» ھەرپى «ت - t» غا ئايلىنىدۇ. مەسىلەن: «تَــبْتِي tapti — تەپتى».281//«تُتّي tutti — تۇتتى»، «قَجْتِي kaqti — قاچتى»، « تَڤَى جُكْــتِي tava qokti — تۆگە چۆكتى » دېگەن سۆزلەردىكىگە ئوخشاش. شۇنىڭدەك، «ق - k» ھەرپىگە ئوخشاش بەزىدە قاتتىق ھەرپلەر قاتارىغا كىرىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ منكَا بقْتِي ol maŋa bakti — ئۇ ماڭا باقتى» دېگەنگە ئوخشاش.

بۇ مىساللاردا كۆرسىتىپ ئۆتكەن ھەرپلەرنىڭ تەلەپپۇزى قاتتىق بولغىنى ئۈچۈن، بۇ مىساللاردىكى «د - d» ھەرپى يۇقىرىدا سۆزلىگىنىمىزدەك «ت - t» غا ئايلىنىپ

كەتكەن. بۇ ئەسلىدە «د – d»دۇر، لېكىن مۇشۇ ھەرپلەرنىڭ يېنىدا كەلگەندە، «ت – t» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنغان چىرايلىقراق. بۇ قائىدە ھەرقايسى بۆلۈمدىكى تۈپ پېئىللار ۋە ھەرپ ئارتتۇرۇلغان پېئىللارنىڭ ھەممىسىگە ئومۇمىيدۇر.

پېئىللارنىڭ كەلگۈسى زامانى ھەممە بۆلۈمدىكى پېئىللاردا «ر – r» قوشۇلۇش بىلەنلا ياسىلىدۇ. ئەگەر ئەسلىي سۆز «ر – r» بىلەن ئاياغلاشقان بولسا، ئۇنىڭغا يەنە بىر «ر – r» قوشۇلىدۇ. بۇنىڭ بىرىنچىسى پېئىل يىلتىزىدىكى «ر – r»، ئىككىنچىسى كەلگۈسى زامان ئۈچۈن قوشۇلغان «ر r» بولىدۇ. بۇ تىلدىكى كەلگۈسى زامانىنى بىلدۈرىدىغان «ر – r» ھەرپى ئەرەب تىلىدىكى كەلگۈسى زامانىنى بىلدۈرىدىغان «ا – ئەلىف، ت – t، ن – n، ى – يا» ھەرپلىرىگە ئوخشايدۇ. سۆزنىڭ ئەسلىدە «ر – r» بولمىسا، كەلگۈسى زامان ئۈچۈن بىر «ر – r» قوشۇلىدۇ.

بۇ قائىدىنى ئۆتكەن زامان پېئىلى ۋە بۇيرۇق پېئىلىغا تەتبىق قىلساق مۇنداق بولىدۇ: پېئىلىنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدە «د d»نىڭ ئالدىدا بىر «ر – r» بولسا، بۇ «ر – r» ساقلىنىدۇ. پېئىلىنىڭ بۇيرۇق شەكلىدە ئۆتكەن زامان بەلگىسى بولغان «د – d» بىلەن «ى – يا» ئېلىپ تاشلىنىپ، «ر – r» ساكىن ھالەتتە ساقلىنىدۇ. بۇ «ر – r» سۆزنىڭ يىلتىزىدىكى (ئەسلىدىكى) «ر – r»دۇر. بۇ ئەھۋالدا كەلگۈسى زامان ئۈچۈن پېئىلغا ئۇنىڭ ئاخىرقى ھەرپى بولغان «ر – r» دىن باشقا يەنە بىر «ر – r» قوشۇلىدۇ. ئەگەر ئۆتكەن زامان ۋە بۇيرۇق پېئىللىرىنىڭ ئاخىرىدا «ر – r» ھەرپى بولمىسا، 45 II // كەلگۈسى زامان ئۈچۈن بىر «ر - r» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: ئۆتكەن زاماندا «بَرْدِي bardī — باردى» بولسا، 282 // بۇيرۇقتا «بَرْ bar — بار» دېيىلىدۇ. دېمەك، بۇيرۇقتا ئۆتكەن زامان قوشۇمچىسى «دى dī //di» ئېلىپ تاشلىنىپ، «ر r» ساقلانغان. بۇ سۆزنىڭ يىلتىزىدىكى «ر – r» دۇر. كەلگۈسى زاماندا «اُلْ بَرِيْر ol barīr — ئۇ بارىدۇ» دېيىلىدۇ. بۇنىڭدا بۇيرۇق شەكلىگە كەلگۈسى زامان ئۈچۈن يەنە بىر «ر - r» قوشۇلغان. بۇ يەردىكى «ر – r» نىڭ بىرى پېئىلىنىڭ يىلتىزىدىكى «ر – r»، يەنە بىرى كەلگۈسى زامانىنى بىلدۈرىدىغان «ر – r» دۇر. شۇنىڭدەك، ئۆتكەن زاماندا «اُلْ تُرْدِي ol turdī — ئۇ تۇردى (ئۇ قوپتى)» دېيىلسە، بۇيرۇقتا «تُرْ tur — تۇر (قوپ)» دېيىلىدۇ. كەلگۈسى زاماندا «اُلْ يُقارُو تُرُرْ ol yokaru turur — ئۇ ئۆرە تۇرىدۇ» دېيىلىدۇ. بۇ سۆزدە ئىككى «ر – r» بار، بۇنىڭ بىرى سۆزنىڭ ئەسلى (يىلتىزى) دىكى «ر – r»، ئىككىنچىسى كەلگۈسى زامان بەلگىسى بولغان «ر - r» دۇر. ئوغۇزلار يېنىكلىتىش ئۈچۈن كۆپلىگەن

پېئىللارنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلىدە «ر - *r* » نىڭ بىرىنى چۈشۈرۈپ قالدۇرۇپ، پېئىلنى بۇيرۇق شەكلىدىكىدەك بىرلا «ر - *r* » بىلەن سۆزلەيدۇ. بۇ چىرايلىق ئەمەس ھەم قائىدىگە خىلاپ.// 46 II

«ر *r*» بىلەن ئاياغلاشمىغان پېئىللارنى ئالايلى: ئۆتكەن زامان شەكلى «كَلْدِي *kəldi* — كەلدى» بولغان پېئىلنىڭ بۇيرۇق شەكلى «كَـلْ *kəl* — كەل» بولىدۇ. كەلگۈسى زامانى «كَلِيرْ *kəlir* — كېلەر، كېلىدۇ» بولىدۇ. «كُلْـدِي ارْ *küldi ər* — ئادەم كۈلدى» دېگەن ئىبارىدىكى «كُلْدِي *küldi* كۈلدى» پېئىلىمۇ شۇنداق. بۇنىڭ كەلگۈسى زامانى «كُـرْ *külər* — كۈلەر، كۈلىدۇ» بولىدۇ. بۇ مىساللاردا پېئىلنىڭ يىلتىزىدا «ر - *r* » يوق، كەلگۈسى زامانى ئۈچۈن بىر «ر - *r* » قوشۇلغان.

يىلتىزىدا «ر - *r* » ھەرپى بولمىغان مۇنداق پېئىللاردا ئوغۇزلارمۇ تۈركلەرگە ئوخشاش «ر - *r* » نى چۈشۈرۈپ قويمايدۇ.

بۇ قائىدە ئۈچ، تۆت ۋە ئۇنىڭدىن كۆپ ھەرپتىن تۈزۈلگەن پېئىللار ئۈچۈن ئومۇمىيدۇر.

ئەمدى شۇنى بىلگىنكى، تۈركىي تىلدىكى پېئىللارنىڭ تۈزۈلۈشى ئەرەب تىلىدىكى پېئىللارنىڭ تۈزۈلۈشىگە ئوخشايدۇ. ئۆتكەن زامان پېئىلى فَعْلَى *fə'la* شەكلىدە، كەلگۈسى زامان پېئىلى فَعِلْ *fəil* شەكلىدە بولىدۇ. مەسلەن: «بَـرْدِي *bardī* — باردى» دېگەن ئۆتكەن زامان شەكلى ئەرەبچىدىكى 47 II// «عقـرى» ۋە «حلْقي» شەكلىگە ئوخشايدۇ.// 283 «بَرِيْـر *barīr* — بارار، بارىدۇ» دېگەن كەلگۈسى زامان شەكلى ئەرەبچىدىكى «نمرْ، رجلْ، بكـرْ» شەكلىگە ئوخشايدۇ. «بَرْمـاقْ *barmak* — بارماق» دېگەن مەستەر شەكلى ئەرەبچىدىكى «قِرْقَارْ» ۋە «خَشْخَالْ» شەكلىگە ئوخشايدۇ.

بۇ تىلدا مەيلى توپ پېئىللار بولسۇن، مەيلى ھەرپ ئارتتۇرۇلغان پېئىللار بولسۇن، ھەممىسىنىڭ تۈزۈلۈشى مۇشۇنداق بولىدۇ.

ئىككى ھەرپتىن تۈزۈلگەن بىر پېئىلنى تولۇق تەلەپپۇز قىلىش بىلەن ئۈچ ھەرپلىكلەر قاتارىغا كىرگۈزۈشكىمۇ بولىدۇ. مەسلەن: «بَـرْدِي *bardī* » دېيىلگىنىدەك «بَارْدِي *bardī* » دېيىلسىمۇ بولىدۇ. شۇنىڭدەك، «تُرْدِي *turdī* » دېيىلگىنىدەك «تُورْدِي *turdī* » دېيىلسىمۇ بولىدۇ. بۇ ھال پەقەت ئۆتكەن زامان شەكلىدىلا بولۇشى

مۇمكىن، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرىدە مۇمكىن ئەمەس. بۇ خۇددى تۈپ ئىسىملارغا يىلتىزدا بولمىغان «مەد» ھەرپلىرى ۋە «لىن» ھەرپلىرىنى قوشقىلى بولغانغا ئوخشايدۇ. مەسىلەن: «يغَجْ yïɣaq — ياغاچ» نى «يغاجْ 48 II // yïɣaq»[1] دېيىشمۇ بولىدۇ، «تَنُقْ tanuķ — گۇۋاھ»نى «تنُوقْ tanuķ» دېيىشمۇ بولىدۇ. لېكىن، ئىسىم ۋە پېئىللاردا سۆزنىڭ قىسقا، ئىخچام ئېيتىلىشى توغرا ۋە پاساھەت ھېسابلىنىدۇ.

مەستەر: پۈتۈن پېئىللارنىڭ مەستىرى بىر قائىدىگە بويسۇنىدۇ، تەركىبىدە «ق — ķ» ياكى «غ oɣ» ھەرپلىرى كەلگەن ياكى قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە يىلتىزغا «مـــاقْ – maķ» قوشۇلىدۇ؛ تەركىبىدە «ك – k» كەلگەن ياكى ھەر ئۈچ ھەرىكىسى يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە يىلتىزغا «ماك – mək» قوشۇلىدۇ.

تەركىبىدە «ق – ķ» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «اُلْ يا قُرْدي ol ya ķurdï — ئۇ يا قۇردى» دېگەن جۈملىدىكى «قُرْدي ķurdï» پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامانى ۋە مەستىرى «قُرارْ – قُرْماقْ ķurar - ķurmaķ» بولىدۇ. بۇ سۆزنىڭ تەركىبىدە «ق – ķ» بولغاچقا، مەستەرمۇ «ماقْ – maķ» قوشۇلۇپ ياسالغان.

تەركىبىدە «غ – ɣ» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «اُلْ سُوتْ سَغْدي ol süt saɣdï — ئۇ سۈت ساغدى» دېگەن جۈملىدىكى «سَـــغْدي saɣdï — ساغدى» پېئىلىنىڭ تەركىبىدە «غ – ɣ» بولغاچقا، ئۇنىڭ مەستىرىمۇ «ماقْ – maķ» بىلەن ياسالغان 49 II // «سَغارْ – سَغْماقْ saɣar – saɣmaķ» بولىدۇ.

قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان سۆزلەرگە مىسال: 284 //

«اَرْ بَـــرْدي ər bardï — ئادەم باردى» دېگەن جۈملىدىكى «بَـــرْدي – bardï» پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامانى ۋە مەستىرى «بَــرِرْ – برْمـــاقْ barïr - barmaķ» بولىدۇ. «تُـــرْدي turdï – تۇردى» پېئىلىدىمۇ شۇنداق، بۇنىڭ كەلگۈسى زامانى ۋە مەستىرى «تُرُرْ – تُرْماقْ turur - turmaķ» بولىدۇ. دېمەك، سۆز قاتتىق ئېيتىلىۋىدى، مەستىرى «ق – ķ» بىلەن كەلدى.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «يغـــاجْ yïɣaq» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىرلىشىۋاتقان قائىدىنىڭ تەلىپىگە ئاساسەن «يغَجْ yïɣaq» شەكلىدە ئالدۇق.

تـەركىبىدە «ك - k» كەلگـەن سۆزلەرگـە مىسـال: «كَلْـــــدِي *kəldi* - كـەلدى» پېئىلىنىڭ تەركىبىدە «ك - k» بولغاچقا، كەلگۈسى زامانى ۋە مەستىرى «كَلِرْ - كَلْماكْ *kəlir - kəlmək*» بولىدۇ. يۇمشاق «ك - g» لىك سۆزلەرمۇ قاتتىق «ك - k» لىك سۆزلەرگە ئوخشايدۇ. مەسىلەن: «اُلْ مَنِي اُكْـدِي *ol məni ogdi* — ئۇ مېنى ماختىدى» دېگەن جۈملىدىكى «اُكْدِي *ogdi*» پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامانى ۋە مەستىرى «اُكَـارْ - اُكْمَـاكْ *ogər - ogmək*» بولىدۇ، يەنى سۆزنىڭ يىلتىزىدا يۇمشاق «ك - g» بولسىمۇ، مەستىرى قاتتىق «ك - k» بىلەن كېلىدۇ.// 50 II

يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە مىسال: «ارْ تلمْ سرْدِي *ər təlim sərdi* — ئادەم كۆپ چىدىدى» دېگەن جۈملىدىكى «سرْدِي *sərdi*» پېئىلى يۇمشاق ئېيتىلغاچقا، ئۇنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرى «سـرُرْ - سَـرْماكْ *sərər - sərmək*» بولۇپ، مەستىرى «ك - k» بىلەن كەلدى.

دېمەك، قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرنىڭ مەستىرىدە «ق - k» كەلگىنىدەك، يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرنىڭ مەستىرىدە «ك - k» كېلىدۇ. مەسىلەن: «بـگ انِي سرْدِي *bəg ani sərdi* بەگ ئۇنى كايىدى، دۆشكەلىدى» (سرِرْ - سرْماكْ *sərər - sərmək*). «ار بـتـكْ تُـرْدِي *ər bitik türdi* — ئادەم خەت (ۋە باشقا نەرسىلەرنى) تۈردى، يەنى تۈرتەكلىدى» (تُرُرْ - تُرْماكْ *türür - türmək*). «اُلْ يرْماقْ ترْدِي *ol yarmak tərdi* — ئۇ يارماق (پۇل) تەردى، يىغدى» (ترِرْ - ترْماكْ *tərər - tərmək*). شۇنىڭدەك «اتْ سُـرْدِي *at sürdi* — ئات هەيدىدى» (سُـرَرْ - سُـرْماكْ *sürər - sürmək*). مەن كۆرسىتىپ ئۆتكەندەك، بۇ مىساللاردا مەستەرلەر «ك - k» بىلەن كەلگەن.// 51 II

هەربىر بۆلۈمنىڭ تۈپ پېئىل بابلىرى ياكى ياسالما پېئىل بابلىرىغا كىرىدىغان هەممە پېئىللار مۇشۇ قائىدىگە بويسۇنىدۇ، هېچقايسىسى بۇنىڭدىن چەتكە چىقمايدۇ. مەستەرلەرنىڭ «ق - k»لىق (ماق - *mak*) ياكى «ك - k» لىك (مەك - *mək*) بولۇشى پېئىلنىڭ يۇقىرىدا بايان قىلىنغىنىدەك قاتتىق ياكى يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىشىغا باغلىق. تۈپ مەستەرلەر توغرىسىدىكى/285 ئومۇمىي قائىدە مۇشۇنىڭدىن ئىبارەت.

مەستەرلەرنىڭ بۇنىڭدىن باشقا بىر خىلى بار. ئۇ بولسىمۇ ئىشلىگۈچى قىلمۇۋاتقان ئىش - هەرىكەت ئىشلىگۈچىگە ئىزافەت يولى بىلەن (تەۋەلىك مۇناسىۋىتى ياردىمى بىلەن) باغلىنىدىغان ئىزافەتلىك مەستەر بولۇپ، بۇ مەستەر ئىسىم ئورنىدا قوللىنىلىدۇ. بۇنىڭ قائىدىسى مۇنداق: تەركىبىدە «ق - k» ياكى «غ - q» كەلگەن ياكى قاتتىق تەلەپپۇز

قىلىنىدىغان پېئىل يىلتىزلىرىغا ئاۋۋال «ق — k»، ئاندىن «ى - يا» قوشۇلىدۇ ياكى «غ - q» بىلەن «ى - يا» قوشۇلىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا ئورۇنلاردا، يەنى ئىشلىگۈچىگە ئىزافەت يولى بىلەن باغلانغان مەستەر يۇمشاق تەلەپپۇز قىلىنىغاندا، «ك - k، g» بىلەن «ى - يا» قوشۇلىدۇ.

يىلتىز — پېئىلنىڭ بۇيرۇق مەنىسىنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان تۈپ شەكلىدۇر. مەسىلەن: «اُلْ برغْ بردْي ol barïq bardï — ئۇ (ھېچنېمىگە قارىماي) ئۇدۇل باردى »، «انكْ ايشْ قلغي بلْگُولْكْ 52 II // anïŋ ix kilïqï balgülüg — ئۇنىڭ ئىش قىلىشى بەلگىلىك (ئاشكارا)»، «سْكلْ تـنغي ارْتـقْ sokəl tïnïqï artak — كېسەل (ئادەم)نىڭ تىنىقى بۇزۇق». بۇ سۆز «ارْ الُغْ تـنْدي ər uluq tïndi — ئادەم ئۇلۇغ - كىچىك تىندى» دېگەن جۈملىدىكى «تنْدي tïndi» سۆزىدىن ياسالغان. شۇنىڭدەك، «منكْ يُـرقمْ نـتكْ mənïŋ yorïkïm nətəg — مېنىڭ يورۇقۇم (يۈرۈش — تۇرۇشۇم) قانداق»، «سنكْ يُـرقنْكْ نـتكْ sənïŋ yorïkïŋ nətəg — سېنىڭ يورۇقۇڭ قانداق»، «انـكْ يُـرقي نـتكْ anïŋ yorïkï nətəg — ئۇنىڭ يورۇقى قانداق» دېيىلىدۇ. بۇ پېئىللاردا تەۋەلىك مۇناسىۋىتى ياردىمى بىلەن ئىزافەتلىك مەستەر ھاسىل قىلىنىغان. بۇنىڭ ئەسلى «يُريدي yorïdï — يۈردى» بولۇپ، بۇ پېئىلدا «ق — k» ھەرپى يوق. «غ - q» ھەرپى «ق — k» بىلەن كەلگەن مەستەرلەرگىلا قوشۇلىدۇ[1]. بۇ ئەھۋالدا «غ - q» ھەرپى پېئىللارنىڭ يىلتىزىغا، يەنى ئۆتكەن 53 II // زامانىنى بىلدۈرىدىغان قوشۇمچە «دى di // di» چۈشۈرۈپ قالدۇرۇلغاندىن كېيىنكى بۇيرۇق شەكلىگە قوشۇلۇپ مەستەر ياسىلىدۇ. «ك - g» ھەرپى مۇشۇ مەقسەتتە تەركىبىدە «ق — k» بولمىغان (يۇمشاق) سۆزلەرگە قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «انكْ يرْماقْ تيركـي كُـورْ anïŋ yarmak tərigi kər — ئۇنىڭ يارماق (پۇل) تېرىشى (يىغىشى)نى قارا»، «تـازْ كلكـي برْكْجيكـا taz kəligi bərkqigə — تازنىڭ كېلىدىغان يېرى بۆكچىنىڭ دۇكىنى (يەنى تاز تېزنى ياپىدىغان نەرسە سېتىۋېلىش ئۈچۈن بۆكچىنىڭ دۇكىنىغا كېلىشكە مەجبۇر)» دېگەنگە ئوخشاش. 286 // بۇ ماقال ئۆزىگە زۆرۈر بولغان نەرسىدىن قاچقان كىشىلەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ. بۇ پېئىلنىڭ ئەسلى «كلْـدي

---

[1] بۇ يەردە ئىزافەت يولى بىلەن ياسالغان مەستەرلەر ھەققىدە بېرىلگەن قائىدە بىلەن ئۇنىڭغا كەلتۈرۈلگەن مىساللار ئارىسىدا ۋە كىتابنىڭ كىرىش قىسمىدا بۇ ھەقتە بېرىلگەن قائىدىلەر ئارىسىدا ئازدۇر - كۆپتۇر ئوخشىماسلىق بار. بۇنى كىتابخانلارنىڭ مۇلاھىزىسىگە قالدۇردۇق.

*kəldi* — كەلدى»دۇر. دېمەك، بۇ مەنىدىن ئۆزگەرتىلىپ، ئۇنىڭغا سەن كۆرۈپ تۇرۇۋاتقىنىڭدەك مەستەر ياساش ئۈچۈن «ك *q*» قوشۇلغان. بۇ خىلدىكى مەستەر مۇشۇ مەنىدە بولسا، «ۇ *oq*» ئورنىغا «ق - *ķ*» كەلمەيدۇ. پەقەت مۇشۇ خىلدىن كېيىن «ۇ *oq*» نىڭ كېلىشى مۇمكىن بولمايدىغان يەردىلا «ق - *k*» كېلىدۇ ۋە بۇ «ق - *ķ*» ئۆتكەن زامان قوشۇمچىسى بولغان «د - *d*» بىلەن «ى - ا» نىڭ ئارىسىغا قوشۇلىدۇ، شۇ يول بىلەن قائىدىگە ئۇيغۇن ئىزافەتلىك مەستەر ياسىلىدۇ. «ك *k*» ھەرپى بولسا، يۇقىرىدا مەن كۆرسەتكەندەك يەرلەردە كېلىدۇ.// 54 II

بۇلارنىڭ مىساللىرى تۆۋەندىكىچە: «بَرْدى *bardı* — باردى» دېگەن پېئىلدىن مەستەر ياسالسا، «انكْ بَرْدُقي بَرْمادُقي بيرْ *aniŋ barduķı barmaduķı bir* » دېيىلىدۇ. بۇنىڭ مەنىسى «ئۇنىڭ بېرىش- بارماسلىقى ئوخشاش» دېگەن بولىدۇ. «تُرْدي *turdı* — تۇردى» پېئىلىدىن مەستەر ياسالسا، «مَنكْ تُرْدُقُمْ تُرْمادُقُمْ بيرْ *məniŋ turduķum turmaduķum bir*» دېيىلىدۇ. بۇنىڭ مەنىسى «مېنىڭ تۇرۇش - تۇرماسلىقىم ئوخشاش» دېگەن بولىدۇ. بۇنداق يەردە «غ *oq*» ھەرپى كېلىش مۇمكىن ئەمەس. چۇنكى، «تُرْدُقي *turduķı*» دېيىش ئورنىغا «تُرْدُقي *turduoqı*» دېگىلى بولمايدۇ، شۇنىڭدەك «مَنكْ بَرْدُقُمْ بَرْمادُقُمْ *məniŋ barduoqum barmaduoqum*»// 55 II دېگىلىمۇ بولمايدۇ، بۇنداق ئورۇنلاردا «غ - *oq*» ئىشلىتىلمەيدۇ.

«ك - *k*» ھەرپى ئۈچۈن مىسال: «اَنكْ كَلْدُكي كَلْمادُكي بيرْ *aniŋ kəldüki kəlmədüki bir* — ئۇنىڭ كېلىش - كەلمەسلىكى ئوخشاش»، «سَنكْ كُرْدُكُنْكْ كُرْمَدُكنكْ بيرْ *səniŋ kordüküŋ kormədüküŋ bir* — سېنىڭ كۆرۈش - كۆرمەسلىكىڭ ئوخشاش».

مۇنداق مەستەرلەرنى ئىسىم ۋە پېئىل بابلىرىنىڭ ھەممىسىدە سۆزلەپ ئولتۇرمايمەن. چۈنكى، يۇقىرىدا بايان قىلىنغان قائىدىلەرنى ياخشى ئۆزلەشتۈرۈۋالغان كىشى سۆزلەردىن بۇنداق مەستەرلەرنى ئاسان ياسىۋالالايدۇ. تۆپ ۋە ياسالما پېئىللاردىن سەھىھ (تەركىبىدە ھەرپى «لىن» بولمىغان)، ئىللەتلىك (تەركىبىدە ھەرپى ئىللەت

---

بۇ سۆز «تُرْدُغي *turduoqı*» بولۇشى، «بَرْدُقُمْ بَرْمادُقُمْ *barduķum barmaduķum*» دېگەن سۆزلەر «بَرْدُغُمْ بَرْمادُغُمْ *barduoqum barmaduoqum*» بولۇشى كېرەك. چۈنكى، ئاپتور بۇ كېيىنكى سۆزلەرنى قائىدىگە ئۇيغۇن كەلمەسلىككە مىسال قىلىپ كەلتۈرگەن.

بولغان)، مۇزائەف (بىر ھەرپى تەكرارلانغان) قاتارلىق سۆزلەرنىڭ ھەممىسى ئۇچۇن بۇ قائىدە ئومۇمىيدۇر.// 287

بۇ بابنىڭ بۇيرۇق شەكلى ئىككى ھەرپلىك بولىدۇ. شۇڭا، بۇ بابنى «ئىككى ھەرپلىك» دېدۇق. مەسىلەن: «بَرْ bar — بار»، «كَلْ kəl — كەل» دېگەنگە ئوخشاش. ئەسلىي يىلتىز مۇشۇ. كۆپچىلىك تۈركلەر تەركىبىدە «ق - k» ھەرپى بولغان ياكى قاتتىق ئېيتىلىدىغان پېئىللارنىڭ بۇيرۇق شەكلىدە ئەگەر تىگىشىغۇچى شەخس بىرلىك بولسا، يىلتىزغا «غ - q» بىلەن «ل - l» //56 II (يەنى «غِلْ» «qïl») نى قوشىدۇ؛ سۆز «غ - q» بىلەن ئاياغلاشسا، «ق - k» بىلەن «ل - l» (يەنى «قِلْ — kïl») نى قوشىدۇ، تەركىبىدە «ك - k» بولغان ياكى يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە «ك - k» بىلەن «ل - l» (يەنى «كِلْ» «gil // kil») نى قوشىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بۇيرۇق پېئىل ئىككى ھەرپلىكتىن تۆت ھەرپلىككە، ئۈچ ھەرپلىكتىن بەش ھەرپلىككە، تۆت ھەرپلىكتىن ئالتە ھەرپلىككە ئايلىنىدۇ. مەسىلەن: «بَرْغِلْ barqïl — بارغىن (كەتكىن)»، «تُرْغِلْ turqïl — تۇرغىن» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ ئىككى سۆز قاتتىق ئېيتىلغىنى ئۈچۈن ئاخىرىغا ئاۋۋال «غ - q» ئاندىن «ل - l» قوشۇلغان. «غ - q» بىلەن ئاياغلاشقان سۆزلەردە بولسا، مۇنداق: «تاغقا اغقِلْ taqka aqkïl — تاغقا چىققىن»، «سُوتْ سغقِلْ süt saqkïl — سۈت ساغقىن». سۆز «غ - q» بىلەن ئاياغلاشقاچقا «ق — k» قوشۇلۇپ كەلگەن.

تەركىبىدە «ك - k» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «اَوْكا كِرْكِلْ əvgə kirgil — ئۆيگە كىرگىن»، «يَرْماقْ تِرْكِلْ yarmak tərgil — يارماق (پۇل) تەرگىن (يىغقىن)». يۇقىرىدا ئېيتىلغان سەۋەبلەر بىلەن بۇ سۆزلەرنىڭ ئايىغىغا «ك - k // g» بىلەن «ل - l» قوشۇلغان ۋە شۇنىڭ //57 II بىلەن بۇ سۆز ئىككى ھەرپلىكتىن تۆت ھەرپلىككە ئايلانغان.

ئۈچ ھەرپلىك پېئىللارغا مىسال: «يُكْ كُتُرْ yük kotür — يۈك كۆتۈر»، «تامْ اُتُرْ tam otür — تام تەش» دېگەن جۈملىلەردىكى «كُتُرْ kotür»، «اُتُرْ otür» پېئىللىرىدىن بۇ خىل بۇيرۇق ياسالسا، پېئىل ئۈچ ھەرپلىكتىن بەش ھەرپلىككە ئايلىنىپ، «كُتُرْكِلْ kotürgil — كۆتۈرگىن»، «اُتُرْكِلْ otürgil — تەشكىن» شەكلىنى ئالىدۇ.

تـۆت ھەرپـلـىك پـېئـىللارغا مـىسـال: «اتْ سُــــقْغَرْ *at suvqar* — ئـات سـۇغار»، «مِنِ اُذْغُزْ *məni ożqur* — مـېـنى ئويغات» دېگـەن جۈملـىلـەردىكى «سُــقْغرْ *suvqar*»، «اُذْغُرْ *ożqur*» پېئـىللـىردىن بۇ خـىل بۇيـرۇق ياسالسا، پېئـىل تۆت ھەرپـلـىكتـىن ئالتـە ھەرپـلـىككە ئايلـىنـىپ «سُقْغَرْغِلْ *suvqarqil* — سۇغارغـىن»، «اُذْغُرْغِلْ *ożqurqil* — ئويغاتقـىن» شەكلـىنى ئالـىدۇ.

بۇ خـىلدىكى بۇيرۇق شەكـىللـىرى پەقەت تىڭشىغۇچى بـىرلـىك ھـالـىتـىدە كەلگەندىلا قولـلـىنـىلـىدۇ. تىڭشىغۇچى ئـىككى ياكى ئۇنىڭدىـن كـۆپ (كۆپـلۈكتە) بولسـا، بۇ شـەكـىللـەر قولـلـىنـىلمايدۇ.// 288

پېئـىللارنىڭ ئـىككى ۋە ئۇنىڭدىـن كـۆپ شەخـسكە قارىتـىلغـان بۇيـرۇق شـەكلى بـىـر قــائىدە ئاساســىدا ياســىلـىدۇ.// 58 II بۇنــىڭدا ئەرلــەر سىيغىســى بىلــەن ئايــاللار سىيغىســى پـەرقلەندۈرۈلمەيدۇ، مـەسـىلـەن: بـىـر كـىشـىگـە قارىتـا «بَــرْ *bar* — بـار » دېيىلسـە، ئـىككى كـىشـىگـە قارىتـا «بَـــرِينكْلارْ اكــيكُو *barïŋlar ikigü* — ئـىككـىڭلار بېرىڭلار»، كۆپـلۈك ئۈچۈن «بَرِينكْلارْ قمُغْ *barïŋlar kamuoq* — ھەمـمىڭلار بېرىڭلار» دېيىلىدۇ.

ئەگـەر تىڭشـىغۇچى ياشـانغانلىقى ۋە ئورنـى ئۈچـۈن ھۆرمـەتلـىنـىدىغان ئـادەم بولسـا، تۈركلــەر ئۇنىڭغـا نـىســبەتەن كۆپــلۈك شــەكلـىنى قوللـىــنـىدۇ. مەسـىلـەن: «بـار» دېـيـىش ئورنىغا«بَرِنْكْ *barïŋ*» دەيدۇ. بۇ سـۆزنىڭ ئەسلىي مـەنىسـى «بېرىڭلار»دۇر. ئوغـۇزلار بـىلـەن قىپـچاقلار بـىرلـىكتـە «برْ *bar* — بـار »، كۆپـلۈكتـە «بـــرِنْكْ *barïŋ* — بېـرىڭ» دەيـدۇ. كۆپـلۈك بەلگـىسـى بولغـان «لارْ — *lar // lər*»نـى چۈشـۈرۈپ قـالـدۇرىدۇ. ئۇنـىڭ ئورنىغا بـىرلـىكتـە ھۆرمـەتلـەش ۋە سـۆيۈمچانلـىق ئۈچۈن ئاۋۋال غۇننـىلـىك كاف «نكْ - *ŋ*»، ئاندىن «زْ - *z*» («نكِزْ - *ŋiz*») نى قوشـىدۇ. دېمەك، ئوغـۇز تـىلـىدا بـىرلـىكتـىمۇ كۆپلۈك ئۇستـىگە كۆپلۈك قوشۇلغان بولـىدۇ. شېئـىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اَقْلَبْ مَنِى قُيْمنكزْ | *avlap məni koymaŋïz* | [مېـنى ئوۋلاپ، تاشلـىۋەتمەڭ، |
| اِيقْ اِيبْ قيْسنكزْ// 59 II | *ayïk ayïp kaymaŋïz* | ۋەدە قـىلـىپ يېنـىۋالـماڭ، |
| اقَرْ كُزُمْ اُشْ تنكزْ | *akar kөzüm ux təŋiz* | كۆزۈم خۇددى دېڭـىزدەك ئاقـىدۇ، |
| تَكْرا يُرا قُشْ اُجارْ | *təgrə yөrə kux uqar* | چۆرىسـىدە قۇشلار ئۇچـىدۇ.] |

سۆيگىنىگە قارىتا شۇنداق دەيدۇ: مېنى ئۈۋلىۋالغاندىن كېيىن تاشلىۋەتمەڭ، قىلغان ۋەدىڭىزدە تۇرۇڭ. كۆز يېشىم دىڭىز سۈيىدەك ئاقماقتا (ياش تۆزلۈقلۇقتا دىڭىز سۈيىگە ئوخشىتىلىدۇ)، ئۇنىڭ چۆرىسىدە قۇشلار ئۇچۇپ يۈرۈشىدۇ.

بۇنداق شەكىل تىڭشىغۇچىغىلا قوللىنىلىدۇ، بىرىنچى شەخس ۋە ئۈچىنچى شەخسلەردە قوللىنىلمايدۇ. چۈنكى، غۇننىلىك كاف (نٓ – $\eta$) پەقەت تىڭشىغۇچىغا بۇيرۇق قىلىنغاندىلا كۆرۈلىدۇ. «بَرْدَنْكْ $bard\bar{\imath}\eta$ — باردىڭ»، «كَلْدَنْكْ $k\partial ld i\eta$ — كەلدىڭ» دېيىلسە، بۇ //[60 II] بۇيرۇق ئەمەس، تىڭشىغۇچىنىڭ ئىشىدىن خەۋەر بەرگەنلىك. شۇڭا، بۇيرۇق شەكلىدە غۇننىلىك كاف «نٓ – $\eta$» نى چۈشۈرمەي «بِرْنْكْ $bar\bar{\imath}\eta$ — بېرىڭ» دېسىمۇ، ئۇ ئۆتكەن زامان شەكلى بىلەن ئارىلىشىپ كەتمەيدۇ.

ئۆتكەن زاماننى بىلدۈرىدىغان قوشۇمچە «د $d$» بىرىنچى، ئىككىنچى، ئۈچىنچى شەخسلەرنىڭ ھەممىسىدە دائىم كەسرىلىك (ئاخىرىغا $\bar{\imath}$ // $i$ ئۇلىنىپ) كېلىدۇ. مەسىلەن: «بَرْدَمْ $bard\bar{\imath}m$ — باردىم، بَرْدَنْكْ $bard\bar{\imath}\eta$ باردىڭ، //[289] بَرْدَي $bard\bar{\imath}$ — باردى» ئوخشاشلار. مۇشۇ ھاللارنىڭ ھەممىسىدە «د – $d$» كەسرىلىك كەلدى. «بَرْدَمْ $bard\bar{\imath}m$» دېگەندىكى «م $m$» ئىش - ھەرىكەتنىڭ بىرىنچى شەخس تەرىپىدىن قىلىنغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان قوشۇمچە، «بَرْدَنْكْ $bard\bar{\imath}\eta$» دېگەندىكى «نٓ $\eta$» ئىككىنچى شەخسنىڭ قوشۇمچىسى، «بَرْدَي $bard\bar{\imath}$» دېگەندىكى «ى – يا» ئۈچىنچى شەخسنىڭ قوشۇمچىسى.

تۈركلەر ئىككىنچى شەخس بىرلىككە ھۆرمەت يۈزىسىدىن «بَرْدَنْكَزْ $bard\bar{\imath}\eta\bar{\imath}z$ — باردىڭىز» دەيدۇ. غۇننىلىك كاف (نٓ – $\eta$) بىلەن «ز – $z$» ئەسلىدە كۆپلۈك قوشۇمچىسى ئىدى. ئوغۇزلار بۇنى كۆپلۈك ئۈچۈن قوللىنىدۇ. مەسىلەن: «بَرْدَنْكَزْ $bard\bar{\imath}\eta\bar{\imath}z$ //[61 II] — باردىڭلار». بۇ نۇقتىدا ئوغۇزلارنىڭ قوللىنىشى قائىدىگە ئۇيغۇن بولسىمۇ، لېكىن سۆزنىڭ چىرايلىق بولۇشى ۋە چوڭ بىلەن كىچىكنى پەرق ئېتىش يۈزىسىدىن ئالغاندا تۈركلەرنىڭ يەنىلا مۇۋاپىقتۇر.

يۇقىرىدا كۆرسىتىلگىنىمىزدەك، بۇ مىساللارنىڭ ھەممىسىدە «د – $d$» ھەرپى كەسرىلىك كېلىدۇ. پۈتۈن تۈركلەرنىڭ تىلىدا ھەرقايسى بۆلۈملەردىكى ھەممە پېئىللار مۇشۇ قائىدە بويىچە بولىدۇ.

فائىل (ئىشلىگۈچى): بۇ بابتا ۋە باشقا بابلارنىڭ ھەممىسىدە فائىللار بىلدۈرىدىغان مەنە پەرقىگە قاراپ بەش خىلغا بۆلۈنىدۇ. ئىش ــ ھەرىكەتنى سادىر

قىلغۇچىنى بىلدۈرىدىغان قائىدىلارنى قانداق ئىپادىلەشتە تۈركلەر ئارا بىرلىك بولمىسىمۇ، باشقىلىرىدا، مەسىلەن: پېئىللاردىن ياسىلىدىغان سۈپەتلەردە بىرلىك بار: ھەممە تۈركلەر ئۇقۇمدا ھەر خىل بولۇشىغا قارىماي، بۇلارنى بىر قېلىپتا سۆزلەيدۇ.

**بىرىنچى**، تۈركلەردە پېئىللاردىن ياسىلىدىغان سۈپەتلەرنىڭ ھەر خىللىقى توغرىسىدا. مەسىلەن: «بَرْدَجى *bardaqï* — بارغۇچى»، «تُرْدَجى *turdaqï* — تۇرغۇچى، قوپقۇچى» دېگەن سۈپەتلەرنى ئالساق، بۇ سۈپەتلەر ئۆتكەن زامان پېئىلىدىن ياسالغان، يەنى پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانىنى بىلدۈرىدىغان قوشۇمچە «د - *d*» بىلەن «ى - ا» ئارىسىغا «ج *q*» قوشۇلۇپ ياسالغان. ئوغۇز، قىپچاق، ياغما، ئوغراق، سۇۋارلار ۋە 62 II // رۇس ئېلىگە قەدەر بولغان پەچەنەكلەر تىلىدا مۇشۇنداق قوللىنىلىدۇ. 290 // قائىدىسىمۇ مۇشۇنداق. چۈنكى، «بَرْدِي *bardï* باردى» پېئىلىدا «د - *d*» ھەرپى ئۆتكەن زامانىنى بىلدۈرىدۇ. «ى يا» ھەرپى پېئىلنىڭ ئۈچىنچى شەخسكە تەۋەلىكىنى بىلدۈرىدۇ. پېئىل ئىككىنچى شەخسكە قارىتىلغان بولسا، «بَرْدِنْ *bardïŋ* — باردىڭ» دەپ ئېيتىلىپ، «ى - ي» ھەرپى چۈشۈپ قالىدۇ. ئەگەر بىرىنچى شەخسكە قارىتىلغان بولسا، «بَرْدِمْ *bardïm* — باردىم» دەپ ئېيتىلىپ، «ى - يا» ھەرپى چۈشۈپ قالىدۇ. پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان ئالامىتى بولغان «د *d*» ھەرپى جايىدا قالىدۇ، يەنى ئۈچ خىل ئەھۋالنىڭ ھەممىسىدىلا چۈشۈپ قالمايدۇ. بۇنىڭدىن «بَرْدَجى *bardaqï* — بارغۇچى» دېيىلىشى بىلەن بۇ يەردىكى «ج *q*» ۋە «ى يا»نىڭ سۈپەت ياسىغۇچى قوشۇمچە ئىكەنلىكى بىلىنىدۇ. بۇ يەردىكى «ى يا» ئۆتكەن زامان پېئىلىنىڭ ئۈچىنچى شەخس قوشۇمچىسى ئەمەس. شۇنداق بولغاچقا، بۇ «ى ي» نىسبەتنى، سۈپەتنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن كېلىدۇ. مەسىلەن: «ئَتْجى *ətqi* قاسساپ»، «ئَتْمَكْجى *ətməkqi* — ناۋاي» دېگەنلەردىكىگە ئوخشاش.

پۈتۈن تۈرك قەبىلىلىرى ھۈنەر - كەسىپ قىلغۇچىلارنىڭ سۈپىتىنى ئىپادىلەشتە ئىسىمنىڭ ئاخىرىغا 63 II // ئوخشاشلا «ج *q*» بىلەن «ى ي» يەنى «جى — *qï //qi*»نى قوشىدۇ. مەسىلەن: «تَرِغْ *tarïq* — ئاشلىق» سۆزىدىن «تَرِغْجى *tarïqqï* — دېھقان»، «ئُتُكْ *ətük* — ئۆتۈك» سۆزىدىن «ئُتُكْجى *ətükqi* — ئۆتۈكچى، موزدۇز» دېگەن سۆزلەرنى ياسىغانغا ئوخشاش.

دېمەك، تۈركلەرنىڭ «بَـرْدَجي bardaqī — بارغۇچى»، «تُـرْدَجي turdaqī — تۇرغۇچى» دېگەن سۆزلىرى پېئىللاردىن ياسىلىدىغان سۈپەتلەر، ئالدىنقىلىرى ئىسىملاردىن ياسىلىدۇ. بۇ ئىككىسىنىڭ بىر خىل قائىدىدە بولغىنى مۇۋاپىقراق.

تەركىبىدە «ق – ķ» ياكى «ك – k» كەلگەن، ياكى قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان سۆزلەردە ياكى باشقىلاردا بۇ قائىدە ئۆزگەرمەيدۇ. پەقەت چىگىل، قەشقەر، بالاساغۇن، ئارغۇ، بارسغان ۋە يۇقىرى چىنغىچە بولغان ئۇيغۇر تىللىرىدا بۇ مەنىدىكى پېئىلدىن ياسىلىدىغان سۆزلەر پېئىلنىڭ بۇيرۇق شەكلىدىن ياسىلىدۇ. تەركىبىدە «ق – ķ» ياكى «غ – ƣ» هەرپى كەلگەن ياكى قاتتىق (توشقۇزۇپ) تەلەپپۇز قىلىنىدىغان سۆزلەردە پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانىنى بىلدۈرىدىغان «د – d» ئورنىغا «غ – ƣ»كېلىدۇ، باشقىلىرىدا يۇمشاق «ك – g» كېلىدۇ،[1] «ج – q» بىلەن «ى – 291
64 II
يا» ئۆز پېتىچە قالىدۇ، يەنى بۇلارنىڭ تىلىدا «بـر – bar — بار» دېگەن بۇيرۇق// پېئىلدىن «بـرْغُوجي barƣuqī — بارغۇچى» دېگەن سۈپەت، «تُـرْ – tur — تۇر» دېگەن بۇيرۇق پېئىلدىن «تُرْغُوجي turƣuqī — تۇرغۇچى» دېگەن سۈپەت ياسىلىدۇ.

تەركىبىدە «ق – ķ» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «يا قُرْغُوجي yaķurƣuqī — يا قۇرغۇچى»، «تَڤارْ قَبْغُوجي tavar ķapƣuqī — مال بۇلىغۇچى».

تەركىبىدە «غ – ƣ» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «اَتْ سُـقْغَرْغُوجي at suvƣarƣuqī — ئات سۇغارغۇچى»، «مـنى اُذْغُرْجي məni ożƣurƣuqī — مېنى ئويغاتقۇچى» دېگەنگە ئوخشاشلار.

تەركىبىدە «غ – ƣ» هەرپى كەلگەن ئىككى هەرپلىك سۆزلەردە بۇ قوشۇمچىدىكى «غ – ƣ» هەرپى «ق – ķ»غا ئايلىنىدۇ. مەسىلەن: «تاغْقا اغْقُوجي taƣķa aƣķuqī — تاغقا چىققۇچى»، «قُـوىْ سـغْقُوجي ķoy saƣķuqī — قوي
65 II
ساغقۇچى» دېگەنگە ئوخشاشلار.// بۇ يەردە ئىككى بوغۇز هەرپى («غ – ƣ»)نى يانمۇيان تەلەپپۇز قىلىش قىيىن بولغاچقا، يېنىكلىتىش ئۈچۈن ئىككىنچى «غ – ƣ»هەرپى «ق – ķ» غا ئايلاندۇرۇلغان.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اُذْغُورْجي» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، شۇ بەتنىڭ قىرغىقىدا «اُذْغُورْغُوجـي» دەپ تۈزىتىلگەن. شۇڭا، بىز بۇ سۆزنى «ożƣurƣuqī» دەپ ئالدۇق.

«ﻍ - oq» بىلەن ئاياغلاشقان بۇيرۇق پېئىل شەكلىدىمۇ قائىدە مۇشۇنداق، يەنى «ﻍ - oq» ھەرپى «ق - ķ» غا ئايلىنىدۇ: «تاغقا اغقىل» taoķa aoķïl —— تاغقا چىققىن»، «سُوتْ سغْقلْ» süt saoķïl —— سۈت ساغقىن» دېگەنگە ئوخشاش.

تەركىبىدە «ك k» كەلگەن سۆزلەردە پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانىنى بىلدۈرىدىغان «د - d» قوشۇمچىسىنىڭ ئورنىغا يۇمشاق «ك - g» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «كُلْكُوجى ارْ» külgüqi ər —— كۈلگۈچى ئادەم»، «اڤْكا كىرْكُوجى» əvgə kirgüqi —— ئۆيگە كىرگۈچى». يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردىمۇ شۇنداق. مەسىلەن: «يرْماقْ تيرْكُوجى» yarmak tərgüqi —— يارماق (پۇل) يىغقۇچى»، «اتْ سُرْكُوجى» at sürgüqi —— ئات سۈرگۈچى، ئات ھەيدىگۈچى» دېگەنلىككە ئوخشاش. ئوغۇزلار ۋە مەن ئۇلار بىلەن بىللە بايان قىلغان قەبىلىلەرنىڭ تىللىرى يۇقىرىقى قائىدە بويىچە بولىدۇ. ئوغۇزلار ۋە مەن ئۇلار بىلەن بىللە بايان قىلغان قەبىلىلەرنىڭ تىللىرىدا بۇ خىل سۆپەتلەر چىگىل تۈركلىرى ۋە باشقا تۈركلەرنىڭكىگە // 66 II بەزىدە ئوخشاپ قالىدۇ، ھەتتا ئارىلىرىدا پەرق كۆرۈلمەيدۇ. مەسىلەن: قۇدىلار (قېيىن- بويانلار) ئوتتۇرىسىدا بېرىپ - كېلىپ يۈرىدىغان ئادەمنى // 292 ئوغۇزلار «يُرِيْدجى yorïdaqï» دېمەي، پۈتۈن تۈركىي تىللاردىكىگە ئوخشاش «يُرغْجى yorïoqqï» دەيدۇ؛ دېھقاننىمۇ «تريدجى tarïdaqï» دېمەي، «ترغْجى tarïoqqï» دەيدۇ. بۇنداق سۆپەتلەر بۇيرۇق ئاساسىدا ياسىلىدىغانلىقى ۋە بۇيرۇق شەكلىنىڭ ئاخىرقى ھەرپى ساكىنلىق بولغىنى ئۈچۈن، سۆپەت ياسىغۇچى قوشۇمچە «جى qï // qi» نى قوشۇش بىلەنلا كۇپايىلىنىشكە بولمايدۇ. بۇيرۇق شەكلىنىڭ ئاخىرىغا بىر ھەرىكە بېرىلىش بىلەن «برْجى baruqï»، «تُرْجى turuqï» قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. ئەگەر مۇشۇنداق قىلىنمىدىغان بولسا، پېئىلنىڭ بۇيرۇق شەكلى يوقالغان بولىدۇ. شۇڭا، ئۇلار تەركىبىدە «ق - ķ» كېلىدىغان ياكى قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە «غ oq» نى، يۇمشاق ئېيتىلىدىغان ۋە تەركىبىدە «ك - k» كېلىدىغان سۆزلەرگە يۇمشاق «ك g» نى قوشىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بۇيرۇق شەكلىنىڭ ئاخىرقى ھەرپى ساكىنلىق پېتى قالىدۇ. دېمەك، بۇنىڭدىن بۇنداق سۆپەتلەرنىڭ مەن كۆرسىتىپ ئۆتكەن قەبىلىلەرنىڭ تىللىرىدا بۇيرۇق شەكلى ئاساسىدا ياسىلىدىغانلىقى مەلۇم بولدى.

تېكىست

67 II

ئاندىن قالسا، بۇ خىل سۆپەتلەردە مۇشۇ مەنە//ئۇچۇن باشقا ھەرپلەرنى قوشقاندىن كۆرە، «غ - *oq*» ياكى «ك *g*» ھەرپلىرىنىلا قوشۇش ياخشىراق، چۈنكى بۇ ئىككى ھەرپ ئىزافەتلىك مەستەرلەردىمۇ كېلىدۇ. مەسىلەن: «انِــــكْ تُــــرْغِى نــــتَكْ — *anïŋ turuqïi nətəg* ئۇنىڭ تۇرۇشى قانداق»، «تـــازْ كِلكـــي بُرْكْجِيكـــا — *taz kəligi borkqiga* تازنىڭ كېلىدىغان يېرى بۆكچىنىڭ دۇكىنى» دېگەن جۈملىلەردىكى «تُرْغِى *turuqïi*» ۋە «كِلكِى *kəligi*» سۆزلىرىگە ئوخشاش.

ئەرەبچىدە فائىل بەزىدە مەستەر ئارقىلىق سۈپەتلىنىدۇ. مەسىلەن: «رَجُــلٌ نَــوْمٌ ورجُلٌ صوْمٌ» ئىبارىلىرى «رَجُلٌ نَائمٌ ورجُلٌ صائمٌ» دېگەن مەنىدىدۇر. ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «قُلْ اَرأَيْتُمْ نْ اصْبَح ماؤُكُمْ غــوْرًا» دېگەن ئىبارىسىدىكى «غَــوْرًا» سۆزى «غــائِرًا» مەنىسىدىدۇر. ھەممە بۆلۈملەردە، تۈرك قەبىلىلىرى ئارىسىدا ھەر خىل قوللىنىلىدىغان سۈپەتلەر مۇشۇنىڭدىن ئىبارەت.

**ئىككىنچى**، ئىش- ھەرىكەتنىڭ داۋاملىشىشى ۋە تەكرارلىنىشىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەتلەر توغرىسىدا. بۇنداق سۈپەتلەر ھەممە بابلاردا پۈتۈن تۈركىي قەبىلىلەر ئارا بىردەك بۇيرۇق شەكلىدىن ياسىلىدۇ. بۇ سۈپەتنى ياساشتا، تەركىبىدە «ق *k*»

68 II

ھەرپى بولغان ۋە قاتتىق//ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە «غـــان - *oqan*» قوشۇمچىسى قوشۇلىدۇ، تەركىبىدە «ك - *k*» كەلگەن ۋە يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە «غ - *oq*» ئورنىدا يۇمشاق «ك - *g*» (يەنى «كـــــــان - *gən*») قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «بَــرْ — بار *bar*» دېگەن بۇيرۇق پېئىلىدىن ئىشلىگۈچىدە ئىش — ھەرىكەتنىڭ تەكرار پەيدا بولىدىغانلىقى ئىپادىلەنمەكچى بولسا، «اُلْ ارْ اُلْ اَفْكـــا بَرْغانْ — *ol ər ol əvgə barqan* 293// ئۇ ئۆيگە بىرىپلا تۇرىدىغان ئادەم ئۇ» دېيىلىدۇ. شۇنىڭدەك «اُلْ اَرْ اُلْ ايْش لارْقـــا تُرْغـــانْ *ol ər ol ïxlarka turqan* — ئۇ ئىشقىلا تۇرغان ئادەم ئۇ» يەنى «ئۇ ھەمىشە چوڭ ئىشلار ئۈستىدە تۇرىدىغان ئادەم ئۇ» دېيىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *turqan uluq ïxlaka* | تُرْغانْ اُلُغْ اشْلَقا |
| *tərgi urup axlaka* | ترْكى اُرُبْ اشْلقا |
| *tumluq kadïr kïxlaka* | تُمْلُغْ قَدرْ قشْلَقا |
| *kožtï ərig umduru* // 69 II | قُذْتي ارِكْ امْدُرُو |

[ ئۇلۇغ ئىشلارغىلا تۇرىدىغان،

داستىخان سېلىپ ئاش بېرىدىغان (ئادەم ئىدى).

راسا سوغۇق قىشلاردا،

كىشىلەرنى ئۇمۇندۇرۇپ قويىدى.]

بىر ئادەم توغرىسىدىكى مەرسىيىدە شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇ ئۇلۇغ ئىشلار ئۇستىدە چىڭ تۇرىدىغان، قاتتىق قىشلاردا داستىخان سېلىپ (كىشىلەرگە) تاماق بېرىپ تۇرىدىغان ئادەم ئىدى، ئەمدى كىشىلەرنى ئۆزىنىڭ ياخشىلىقى ۋە سېخىيلىقى بىلەن ئۇمۇندۇرۇپ قويۇپ، تاشلاپ كەتتى.

تەركىبىدە «ك *k*» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال ئالساق، «كُلْكانْ ارْ *külgən ər* — كۈلگەك ئادەم» دېگەن ئىبارىدىكى «كُلْكانْ *külgən*» دېگەن سۆيەت «كُلْ *kül* — كۈل» دېگەن بۇيرۇق شەكلىگە «كان – *gən*» قوشۇلۇپ ياسالغان.

ئىش- ھەرىكەتنى سۆپەتلەنگۈچىنىڭ يەنى ئىشلىگۈچىنىڭ تەكرار سادىر قىلغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان «غ *q*» ۋە «ك *g*» ھەرپلىرىنىڭ بۇنداق سۆپەتلەردە كېلىشى توغرا بولغىنىدەك، تەكرار سادىر قىلغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان سۆز ئاساسىدا ياسىلىپ، بىر قېتىم سادىر قىلغانلىقنى بىلدۈرىدىغان «بَرْغُوجي *barquqi* — بارغۇچى»، «كَلْكُوجي *kəlgüqi* — كەلگۈچى» دېگەن سۆزلەردە// 70 II كېلىشى تېخىمۇ توغرا. بۇ ئەرەبچىدىكى «فَعّال *fə'al*» ياكى «مِفْعال *mif'al*» ۋەزنىدىكى سۆزلەرگە ئوخشايدۇ. ئۇلار ئىش - ھەرىكەتنىڭ كۆپ قېتىم پەيدا بولۇشىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن «شَرّابٌ»، «طَلاّعٌ»، «مِطْعامٌ» ۋە «مِطْعانٌ» شەكىللىرىنى قوللىنىدۇ.

**ئۈچىنچى**، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىش ـ ھەرىكەتنى ئورۇنداشتىن بۇرۇن مەزكۇر ئىش ـ ھەرىكەتنى قىلغۇسى كەلگەنلىكىنى، ئۇنى ئارزۇ قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت بولۇپ، بۇ بۇيرۇق شەكلىدىن ياسالمايدۇ. بەلكى بۇنداق سۈپەتنى ياساشتا تەركىبىدە «ق – *k*» ياكى «غ – *ɑ*» كەلگەن ۋە قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرنىڭ يىلتىزىغا «غْسَاقْ – *ɑsak*» قوشۇمچىسى قوشۇلىدۇ ۋە تەركىبىدە «كْ – *k*» كەلگەن سۆزلەرنىڭ يىلتىزىغا مەزكۇر قوشۇمچىدىكى «غ – *ɑ*» ھەرپى ئورنىدا «ك – *g*»، «ق – *k*» ھەرپى ئورنىدا «ك – *k*» كېلىدۇ[1]. بۇيرۇق شەكلىدە ساكىنلىق كەلگەن ئاخىرقى ھەرپ كەسرىلىك قىلىنىدۇ. 294// «بِرْ – *bar* – بار» دېگەن بۇيرۇق پېئىلدىن مۇشۇ مەنىدىكى سۈپەت ياسالسا، «اُلْ اڤكَا بِرغْسَاقْ اُلْ – *ol avga bariɑsak ol* — ئۇنىڭ ئۆيگە بارغۇسى بار»// 71 II دېيىلىدۇ. «تُرْ مُنْدا – *tur munda* — مۇندا تۇر» دېگەن جۈملىدە كەلگەن بۇيرۇق پېئىل «تُرْ – *tur*» دىن مۇشۇ مەنىدىكى سۈپەت ياسالسا، «اُلْ مُنْدا تُرغْسَاقْ اُلْ – *ol munda turuɑsak ol* — ئۇنىڭ مۇندا تۇرغۇسى بار» دېيىلىدۇ. تەركىبىدە «ك - *k*» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال ئالساق، «اُلْ بِرُو كَلكْسَاكْ ارْدِي – *ol bərü kəligsək ərdi* — ئۇنىڭ بېرى كەلگۈسى بار ئىدى»، «اُلْ اڤكا كِرْكْسَاكْ اُلْ – *ol avgə kirigsək ol* — ئۇنىڭ ئۆيگە كىرگۈسى بار ئىدى». يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «اُلْ تڤارْ تِرْكْسَاكْ اُلْ – *ol tavar tərigsək ol* — ئۇنىڭ مال يىغقۇسى بار» دېيىلىدۇ. بۇ قائىدىلەرنى ئېسىڭدە تۇت.

بۇ ئۇقۇم ئەگەر ئىسىملاردا ئاڭلىتىلماقچى بولغاندىمۇ، كىشى شۇنىڭ بىلەن سۈپەتلىنىپ كېلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ ارْ اُلْ تڤرْسَاقْ – *ol ər ol tavarsak* — ئۇ مالپەرەس ئادەم ئۇ»، «بُو اُراغُتْ اُلْ ارْسَاكْ – *bu uraɑut ol ərsək* — بۇ ئەرسەك (ئەر خۇمار) خوتۇن» دېگەنگە ئوخشاشلار. لېكىن، مۇنداق ئىسىملارغا ئۇلىنىدىغان قوشۇمچىنىڭ بېشىدا «غ – *ɑ*» ياكى «ك – *g*» ھەرپى كەلمەيدۇ.

**تۆتىنچى**، خەۋەر قىلىنماقچى بولغان مەلۇم بىر ئىش ـ ھەرىكەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئىشلىگۈچىنىڭ بۇرچى// 72 II ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت بولۇپ، بۇنىڭدا

---

[1] ئاپتور بۇ سۈپەتتە سۆز يىلتىزىنىڭ ساكىن ھالەتتە قالمىغىنىنى نەزەردە تۇتۇپ، «بۇيرۇق پېئىلدىن ياسالمايدۇ» دېسە كېرەك.

ئىشلىگۈچىنىڭ شۇ ئىش- ھەرىكەتنى قىلىشقا جەزم قىلغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان مەنىمۇ بولىدۇ. بۇنداق سۆپەت پېئىلنىڭ بۇيرۇق شەكلى ئاساسىدا ياسىلىدۇ، يەنى بۇيرۇق شەكلىنىڭ ئاخىرقى ھەرپى ساكىنلىق ھالىتىدە قالىدۇ. تەركىبىدە «ق - *k*» كەلگەن ياكى قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «غ، ل، ق — غْلَقْ *oquluk*» قوشۇلىدۇ؛ يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە بۇ قوشۇمچىدىكى «غ — *oq*» ھەرپىنىڭ ئورنىغا «كْ - *g*»، «ق — *k*» ھەرپىنىڭ ئورنىغا «ك - *k*» كېلىدۇ. مەسىلەن: «بِرْ *bar* — بار» دېگەن ئىش - ھەرىكەتنى قىلىش ئىشلىگۈچىنىڭ بۇرچى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرمەكچى بولساق، «اَلْ بِرْغْلَقْ اَرْدى *ol baroquluk ardi* — ئۇ بارغۇلۇق ئىدى» دەيمىز، بۇ «ئۇنىڭ بېرىشى كېرەك ئىدى ياكى ئۇ بارماقچى بولدى» دېگەن بولىدۇ. شۇنىڭدەك «اُلْ مُنْدا تُرْغْلَقْ اَرْدي *ol munda turoquluk ardi* — ئۇ مۇندا تۇرغۇلۇق ئىدى» دېسەك، [295] بۇ «ئۇ بۇ يەردە تۇرۇشى كېرەك ئىدى ياكى ئۇ بۇ يەردە تۇرماقچى بولدى» دېگەن بولىدۇ.

ئوغۇزلارنىڭ بىر قىسمى بۇ قوشۇمچىدىكى «ل - *l*» ھەرپى ئورنىغا «س - *s*» ھەرپىنى قوللىنىدۇ. مەسىلەن: [73 II] «اُلْ مُنْدا بَرِغْسَقْ اَرْدي *ol munda turuoqsak*[1] *ardi* — ئۇ بۇ يەردە تۇرۇشى كېرەك ئىدى»، «اُلْ مُنْدِنْ بَرِغْسَقْ تكُلْ *ol mundin bariqsak tagül* — ئۇ بۇ يەردىن كەتمەكچى ئەمەس» دېگەندەك.

بۇنداق سۆپەتلەر ئىككى ھەرپلىك پېئىللاردىن ياسالسا بەش ھەرپلىككە ئايلىنىدۇ، ئۈچ ھەرپلىك پېئىللاردىن ياسالسا ئالتە ھەرپلىككە، تۆت ھەرپلىك پېئىللاردىن ياسالسا يەتتە ھەرپلىككە ئايلىنىدۇ. خۇددا خالىسا، بۇلار ئۆز ئورۇنلىرىدا سۆزلىنىدۇ.

**بەشىنچى**، ئىشلىگۈچىنىڭ بىرەر ئىش - ھەرىكەتنى قىلىشنى كۆڭلىگە پۈككەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سۆپەت بولۇپ، بۇ سۆپەت بىر ئىش - ھەرىكەتنى قىلىشقا جەزم قىلغانلىقنى بىلدۈرۈش جەھەتتىكى يۇقىرىدا سۆزلەنگەن سۆپەتكە يېقىن. بۇ سۆپەت بۇيرۇق شەكلىدىن ياسالماي، سۆزنىڭ ئاخىرقى ھەرپى كەسرىلىك قىلىنىدۇ.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «بَرِغْسَقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز ئەرەبچىسىنى ۋە ئاپتورنىڭ يۇقىرىدا «بِرْ *bar*» ۋە «تُرْ *tur*» پېئىللىرىنى مىسالغا ئېلىپ كېلىۋاتقانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇ سۆزنى «*turuoqsak*» دەپ ئالدۇق.

مەسىلەن: «بَرْ *bar* — بار» دېگەندەك. قوشۇمچىنىڭ باش ھەرپى ھەممە بابلاردىكى پېئىللاردا ساكىنلىق كېلىدۇ.//74 II

بۇ سۆپەت تەركىبىدە «ق - *k*» كەلگەن ۋە قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە بۇيرۇق شەكلىدىن كېيىن «غْ. لْ. ى — غْلى *oqlï*» ۋە تەركىبىدە «ك - *k*» كەلگەن ياكى يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «غ *oq*» ھەرپىنىڭ ئورنىغا «ك - *g*» (يەنى «كْلى *gli*») نى كەلتۈرۈش بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «مَنْ سَنكا بَرغْلِي مَنْ *mən saŋa barïoqlï mən* — مەن ساڭا بارغىلىۋاتىمەن، يەنى مەن سەن تەرەپكە بېرىشنى كۆڭلۈمگە پۈكتۈم»، «اُلْ مُنْدا تُـرْغْلِي اُلْ *ol munda turuoqlï ol* — ئۇ بۇ يەردە تۇرغىلىۋاتىدۇ، يەنى ئۇ بۇ يەردە تۇرۇشنى كۆڭلىگە پۈككەن» دېگەن مىساللاردىكى «بِرغْلى *barïoqlï*»، «تُـرْغْلى *turuoqlï*» دېگەنلەرگە ئوخشاش. تەركىبىدە «ك *k*، *g*» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال ئالساق، «اُلْ منكا كلكْـلِي تُـرُرْ *ol maŋa kəligli turur* — ئۇ ماڭا كەلگىلىۋاتىدۇ»، «اُلْ منكا تَڤـارْ بِـرْكْلِي اُلْ *ol maŋa tavar bərigli ol* — ئۇ ماڭا مال بەرگىلىۋاتىدۇ» دېگەنلەرگە ئوخشاش.

بۇنداق سۆپەتلەر ئىزافەتلىك مەستەرلەردىن ياسىلىدۇ. ئۇنىڭ ئۆزى مەستەر بولسىمۇ، لېكىن «ل - *l*» بىلەن «ى - يا» (يەنى «لى *lï // li*») قوشۇلۇش بىلەن//75 II سۆپەتكە ئايلىنىدۇ. چۈنكى، بىز يىلتىزنىڭ ئاخىرىدىكى ساكىنلىق كەلگەن ھەرپىنى ھەرىكەتلىك قىلىپ ئۇنىڭغا «غ *oq*» ياكى يۇمشاق «ك - *g*» قوشۇش بىلەن ئىزافەتلىك مەستەر ياسىلىدىغانلىقىنى ۋە بۇ مەستەر شۇ تاپتا ئىش - ھەرىكەتنىڭ قىلىنىۋاتقانلىقىنى بىلدۈرىدىغانلىقىنى سۆزلەپ ئۆتكەنىدۇق.//296 مەسىلەن: «اِنكْ بِرغِي كَرْ *anïŋ barïoqi kər* — ئۇنىڭ بېرىشىنى قارا»، «انـاكْ كلكـي كْـورْ *anïŋ kəligi kər* — ئۇنىڭ كېلىشىنى قارا» دېگەن جۈملىلەردىكى «بِـرغِي *barïoqi*»، «كَلكِي *kəligi*» دېگەنلەرگە ئوخشاش. بۇلار ئەسلىدە مەستەر بولسىمۇ، مەن يۇقىرىدا كۆرسەتكىنىمدەك، «لِي *lï // li*» قوشۇلۇش بىلەن سۆپەتكە ئايلانغان.

ھەممە تۈرك قەبىلىلىرى مۇنداق سۆپەتلەرنى بىر خىلدا قوللىنىدۇ. بۇ جەھەتتە ئۇلار ئارىسىدا ئىختىلاپ يوق. مۇشۇنداق مەنىلەرنى بىلدۈرىدىغان بەش تۈرلۈك سۆپەت پېئىلنىڭ ھەممىسى مەن كۆرسەتكەن ئاشۇ قائىدە بويىچە ياسىلىدۇ.

ئىش ـ ھەرىكەتنىڭ بېجىرىلگەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەتداش ھەممە بابلاردا بىر قائىدە بويىچە بولىدۇ، يەنى پېئىلنىڭ بۇيرۇق شەكلى ئاخىرىغا «م – $m$» بىلەن «ش – $x$» (يەنى «مىش $mïx$ // $mix$ ») قوشۇلۇش بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «يا قۇر $ya$ $kur$ —— يا قۇر » دېگەن‖جۈملىدىكى «قۇر $kur$ —— قۇر » دېگەن پېئىلدىن ئىش- ھەرىكەتنىڭ بېجىرىلگەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەتداش ياسالسا، «قۇرمىش يا $kurmïx$ $ya$ —— قۇرۇلغان يا» بولىدۇ. «قزمش ارق $kazmïx$ $arïk$ —— قېزىلغان ئېرىق» سۆزىمۇ شۇنداق. ئۆتۈملۈك پېئىللاردا مۇشۇ ئىككى ھەرپ «م – $m$» بىلەن «ش – $x$» («مش $mïx$ // $mix$») قوشۇلىدۇ. يىلتىزنىڭ ئاخىرقى ھەرپى ساكىن ھالىتىدە قالىدۇ. ئۆتۈمسىز پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىمۇ بەزىدە «مش $mïx$ // $mix$» قوشۇمچىسى قوشۇلۇش بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. مەسىلەن: «اڤكا برمش $əvgə$ $barmïx$ — ئۇ ئۆيگە بېرىپتىكەن»، «ال مڭا كلمش $ol$ $maŋa$ $kəlmix$ —— ئۇ ماڭا كېلىپتىكەن» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ مىساللاردا «مش $mïx$//$mix$» قوشۇمچىسى «بَرْدي $bardi$»، «كَلْدى $kəldi$» پېئىللىرىدىكىدەك ئۆتكەن زاماننى بىلدۈرىدىغان «دى $di$ // $di$» قوشۇمچىسى ئورنىغا كەلگەن. بۇلارنىڭ ئارىسىدىكى پەرق شۇكى، ئۆتكەن زاماننى بىلدۈرىدىغان «دى $dï$//$di$» قوشۇمچىسى سۆزلىگۈچىنىڭ ئىش- ھەرىكەتنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەنلىكىدىن ۋە شۇ ئىش ـ ھەرىكەتنىڭ ئەمەلىيەتتە بولغانلىقىدىن خەۋەر بېرىدۇ. 77 II مەسىلەن: «بردي $bardi$ —— باردى» دېيىلىشى‖بىلەن «ئۇ باردى»، «مەنمۇ ئۇنىڭ بارغانلىقىنى جەزمەن كۆردۈم » دېگەن مەنە بىلىنىدۇ. «مش $mïx$//$mix$» قوشۇمچىسى ئىش ـ ھەرىكەتنىڭ سۆزلىگۈچى يوق ۋاقىتتا بولغانلىقىدىن خەۋەر بېرىدۇ. مەسىلەن: «ال برمش $ol$ $barmïx$ —— ئۇ بېرىپتۇ، مەن ئۇنىڭ بارغانلىقىنى كۆرمىدىم»، «ال كلمش $ol$ $kəlmix$ —— ئۇ كېلىپتۇ، مەن ئۇنىڭ كەلگەنلىكىنى كۆرمىدىم» دېگەنلەرگە ئوخشاش.‖297

ئۆتۈمسىز پېئىللار ۋە ئۇلاردىن باشقا بارلىق ئۆتكەن زامان پېئىل شەكىللىرى ئىنچىل سۈرەتتە مۇشۇ قائىدە بويىچە ياسىلىدۇ. بۇنىڭدا ئەرلەر سىيغىسى بىلەن ئاياللار سىيغىسى، تەركىبىدە «ق – $k$» كەلگەن ۋە قاتتىق ئېيتىلىدىغان، تەركىبىدە «ك – $k$، $g$» كەلگەن ۋە يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەر پەرقلەنمەي بىر

خىل قائىدە بويىچە كېلىدۇ. « مِــشْ mïx //mix » قوشۇمچىسى «بَــرْمِشْ كِشــيِ barmïx kixi — بارغان كىشى»، «كَلْمــشْ ارْ kəlmix ər — كەلگەن ئادەم» دېگەن ئىبارىلەردىكى پېئىللارنى سۈپەتداشقا ئايلاندۇرغان. بۇ يەردە «بِرْدي»، «كَلْدي» سۆزلىرىدىكىدەك «دى dï // di» قوشۇمچىسىغا ئورۇن يوق.

**پېئىللارنىڭ تۈرلىنىشى (تەسرىف):** ياغما، توخسى، چىگىل، ئارغۇ ۋە ئۇيغۇر

78 II

قاتارلىق چىنغا قەدەر جايلاشقان//كۆپچىلىك تۈرك قەبىلىلىرى پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىنى بىر خىلدا «دى dï//di» نى ئۇلاش بىلەن ئىپادىلەيدۇ. بۇلار بىر كىم كەتكەن بولسا، «بَرْدي bardï — باردى» دەيدۇ.

ئوغۇزلار، قىپچاقلار نىڭ بەزىلىرى ۋە سۇۋارلار ئۇلاردىن پەرقلىنىدۇ. بۇلار «ى - يا» ئورنىغا تەركىبىدە «ق - k̡» ياكى «غ ꝗ» كەلگەن، ياكى قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە « ق - k̡ » نى، تەركىبىدە « ك - k، g » كەلگەن، ياكى يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «ك k» نى قوشىدۇ. بۇ تىلدا بىرلىك بىلەن كۆپلۈك شەكلى بىر - بىرىدىن پەرقلەنمەي بىر خىل كېلىدۇ.

تەركىبىدە «ق - k̡» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «يا قُرْدُقْ ya k̡urduk — ئۇ يا قۇردى»، شۇنىڭدەك «مِنْ يا قُرْدُقْ mən ya k̡urduk — مەن يا قۇردۇم»، «بِزْ يا قُرْدُقْ biz ya k̡urduk — بىز يا قۇردۇق» دېگەنگە ئوخشاشلار.

تەركىبىدە «غ - ꝗ» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «اُلْ سُوتْ سَغْدي

79 II

ol süt saꝗduk[1] — ئۇ سۈت//ساغدى»، «اُلارْ تاغْقا اغْدُقْ olar taꝗk̡a aꝗduk — ئۇلار تاغقا چىقتى» دېگەنگە ئوخشاش. بىرىنچى شەخس كۆپلۈكتە بولسا، «بِزْ اغْدُقْ biz aꝗduk — بىز چىقتۇق» دېيىلىدۇ.

قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە مىسال: «اُلْ انِي اُرْدُقْ ol ani urduk — ئۇ ئۇنى ئۇردى»، «مِنْ مُنْدا تُرْدُقْ mən munda turduk — مەن مۇندا تۇردۇم» دېگەنگە ئوخشاش.

---

[1] بۇ پېئىل يازما نۇسخىدا «سَغْدي» شەكلىدە يېزىلغان. بىز يۇقىرىدا سۆزلەنگەن قائىدىگە ئاساسەن، بۇ پېئىلنىڭ «سَغْدُقْ» بولۇشى تەلەپ قىلىنىدىغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇ پېئىلنى «saꝗduk»دەپ ئالدۇق.

تەركىبىدە «ك» k، g» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «اُلْ كَلْدُكْ ol kəldük — ئۇ كەلدى»، «بِزْ كَلْدُكْ biz kəldük — بىز كەلدۇق»، «اُلارْ اَوْكَا كِرْدُكْ olar əvgə kirdük — 298‖ئۇلار ئۆيگە كىردى» دېگەنگە ئوخشاشلار.

يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە مىسال: «مَنْ اَنكَرْ تَفَارْ بِيرْدُكْ mən aŋar tavar bərdük — مەن ئۇنىڭغا مال بەردىم»، «مَنْ يَرْمَاقْ تِيرْدُكْ mən yarmak tərdük — مەن يارماق (پۇل) تەردىم، يىغدىم » دېگەنگە ئوخشاشلار.

كۆرۈپ تۇرۇپسەنكى، بۇ مىساللاردا كۆپلۈك بىلەن بىرلىك پەرقلەنمىگەن.

ئوغۇزلارنىڭ كۆپچىلىكى بىرىنچى شەخس80 II‖بىرلىكىدە باشقا تۈركلەرنىڭ «بِرْدِمْ bardīm —باردىم» دېگىنىدىكى « م – m » ئورنىغا « ق – k » ياكى « ك – k » نى كەلتۈرۈپ، «بِرْدُقْ barduk — باردىم » دەيدۇ، يەنى بىرلىك بىلەن كۆپلۈكنى پەرقلەندۈرمەيدۇ. پەقەت ئۆتكەن زامان خەۋەر پېئىلىنىڭ ئۈچىنچى شەخستىلا ساپ تۈركلەر بىلەن ئوخشاش بولۇپ «باردى»، «كەلدى» سۆزلىرىنى «بِرْدُقْ barduk»، «كَلْدِي[1] kəldük» دېمەيدۇ.

**بۇيرۇق شەكلى:** بۇ پۈتۈن تۈركىي تىللاردا ئوخشاش. بولۇشسىز شەكلى «بِرْمَادِمْ barmadīm — بارمىدىم»، «كَلْمَادِمْ kəlmədim — كەلمىدىم» دېيىلىدۇ.

پېئىلنىڭ بىرىنچى شەخس بولۇشسىز شەكلى ھەممە تۈركىي تىللاردا ئوخشاش.

پېئىلنىڭ ئۈچىنچى شەخس بولۇشسىز شەكلى «بِرْمَادُقْ barmaduk — بارماپتۇ (بارمىغانلىقىنى ئاڭلىدىم)»، «كَلْمَادُكْ kəlmədük كەلمەپتۇ (كەلمىگەنلىكىنى ئاڭلىدىم)» دېگەندەك بولۇپ، بۇ شەكىل تۈزۈلۈش81 II‖جەھەتتىن بىز كۆرسىتىپ ئۆتكەن «بِرْمِشْ barmix — بېرىپتۇ، لېكىن بارغانلىقىنى كۆرمىدىم»، «كَلْمِشْ kəlmix — كېلىپتۇ، لېكىن كەلگەنلىكىنى كۆرمىدىم» دېگەن بولۇشلۇق شەكلىگە ئوخشايدۇ. تەركىبىدە «ق - k» كېلىدىغان، قاتتىق ئېيتىلىدىغان ياكى تەركىبىدە «ك - k» كېلىدىغان بولۇشسىز پېئىللارغا «ق k» ياكى «ك k» قوشۇلسا، ھەممە پېئىللاردا يەنە شۇ مەنە ئاڭلىنىدۇ. ئەگەر ئىش- ھەرىكەتنىڭ بولمىغانلىقى

[1] بۇ پېئىل يازما نۇسخىدا «كَلْدِي» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ پېئىلنىڭ ئوغۇزلاردا ئۈچىنچى شەخس ئۈچۈن قوللىنىلمايدىغان شەكلىگە مىسال كەلتۈرۈلگەنلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ، «kəldük» دەپ ئالدۇق.

(بولۇشسىز پېئىل) ئېنىق ئىپادىلەنمەكچى بولسا، «بَرْمادِي *barmadi* — (ھەقىقەتەن) بارمىدى»، «كَلْمادِي *kəlmədi* — (ھەقىقەتەن) كەلمىدى» دېيىلىدۇ.

ئوغۇزلار پېئىلنىڭ بولۇشلۇق شەكلىدە تۈركلەرنىڭ تىلىدا ئۈچىنچى شەخستە كېلىدىغان «ى – يا» ۋە بىرىنچى شەخستە كېلىدىغان «م – *m*» ئورنىغا «ق – *k*» ۋە «ك – *k*» نى قوللىنىپ، «بَرْدُقْ *barduk* — باردى»، «كَلْدُكْ *kəldük* — كەلدى» دەيدۇ؛ بولۇشسىز شەكلىدىمۇ يەنە شۇ ھەرپلەرنى قوللىنىپ، «بَرْمادُقْ *barmaduk* — بارمىدى»، //[299] «كَلْمادُكْ *kəlmədük* — كەلمىدى» دەيدۇ[1]. بۇ ھەممە پېئىللار ئۈچۈن ئومۇمىي قائىدە بولۇپ، ھېچقايسىسى بۇنىڭ سىرتىدا ئەمەس.

**مەستەر:** مەستەر كۈچەيتىش، تەكت مەنىسىدە كەلسە، ئەرەبچىنىڭ ئەكسىچە پېئىلدىن ئاۋۋال كېلىدۇ. مەسىلەن: //[82 II] «اَلْ بَرْماقْ بَرْدِي *ol barmak bardi* — ئۇ كېتىشى كەتتى»، «اَلْ كَلْماكْ كَلْدِي *ol kəlmək kəldi* — ئۇ كېلىشى كەلدى» دېگەندە، مەستەر پېئىلدىن ئاۋۋال كەلدى.

پېئىلنىڭ تۈرلىنىشى مۇنداق بولىدۇ: «بَرْدِي *bardi* — باردى»، «بَرِيرْ *barir* — بارار، بارىدۇ»، «بَرْماقْ *barmak* — بارماق». بۇيرۇقنىڭ بىرلىكى «بَرْ *bar* — بار»، كۆپلۈكى «بَرِيْنْكْلارْ *bariŋlar* — بېرىڭلار».

بۇيرۇق پېئىلنىڭ ئىككىنچى شەخس كۆپلۈكى ئۈچۈن «لارْ *lar // lər*» نى قوشۇش تۈركلەرگە خاس قائىدىدۇر. ئوغۇزلار[2] بۇنىڭ ئۈچۈن غۇننىلىك كاف (نك - *ŋ*)نى قوللىنىپ، «بَرِيْنْكْ *bariŋ*» دەيدۇ، بۇنىڭ مەنىسى «بېرىڭلار» دېگەن بولىدۇ. ۋەھالەنكى، تۈركلەر بۇنى ھۆرمەت ئۈچۈن بىرلىك ئورنىدا قوللىنىدۇ.

بۇيرۇق پېئىلنىڭ بولۇشسىز شەكلى ئۈچۈن بىرلا قائىدە بولۇپ، پۈتۈن تۈركىي تىللاردا بۇيرۇق شەكلىگە //[83 II] «ما *ma // mə*» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «بَرْما *barma* — بارما»، «تُرْما *turma* — تۇرما (قوپما)» دېگەنگە ئوخشاش. بۇنىڭ كۆپلۈكى «بَرْمانْكْلارْ *barmaŋlar* — بارماڭلار»، «تُرْمانْكْلارْ *turmaŋlar* — تۇرماڭلار (قوپماڭلار)» بولىدۇ.

---

[1] بۇ كىتابنىڭ 448- بېتىدە ئوغۇزلارنى پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان ئۈچىنچى شەخس شەكلىنى باشقا تۈركلەرگە ئوخشاش «باردى»، «كەلدى» دەپ قوللىنىدۇ. «باردۇق»، «كەلدۇق» دېمەيدۇ، دەپ كۆرسىتىلگەن بولسىمۇ، لېكىن بۇ يەردە پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان ئۈچىنچى شەخس شەكلىدىكى «ى — يا» ئورنىغا «ق — *k*»، «ك — *k*» قوللىنىلغانلىقى ھەققىدىكى مىساللار بېرىلگەن. بۇ ھەقتىكى قائىدىدە ئېنىقسىزلىق بار. بىز ئەسلىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ ئورۇندا «ئوغۇز» دېگەن سۆز يوق. بېسىم ئاتالاي جۈملىنىڭ ئورنىغا قاراپ بۇ سۆزنى قوشقان. بىز بۇنى توغرا تېپىپ، تەرجىمىدە «ئوغۇز» دېگەن سۆزنى قوشتۇق.

بۇيرۇق پېئىلنىڭ ئۈچىنچى شەخس بولۇشسىز شەكلىدە «اُل برماسُون ol barmasun — ئۇ بارمىسۇن»، «كلماسُون kəlmasün — كەلمىسۇن»، ئۈچىنچى شەخس بولۇشلۇق شەكلىدە بولسا، «برسُون barsun — بارسۇن»، «كلسُون kəlsün — كەلسۇن» دېيىلىدۇ. يەنى بۇيرۇق پېئىلنىڭ ئۈچىنچى شەخس پۈتۈن تۈركىي تىللاردا بۇيرۇق پېئىلنىڭ ئىككىنچى شەخسىگە «س، و، ن» يەنى «سُون sun//sün» قوشۇلۇپ ياسىلىدۇ.

بۇنىڭ بىرىنچى شەخس شەكلىدە «بَرِيرْمَنْ barïrman — بارىمەن» دېيىلىدۇ.

ئوغۇزلار سۆزنىڭ يىلتىزىدىكى «ر r» ھەرپىنى ساقلاپ، كەلگۈسى زاماننى ئىپادىلەيدىغان ئىككىنچى «ر r» نى تاشلايدۇ ــ دە، «مَنْ بَرَنْ man baran — مەن بارىمەن»، «مَنْ تُرَنْ man turan — مەن تۇرىمەن» دەيدۇ. ئەگەر ئەسلىي سۆزدە «ر - r» ھەرپى بولمىسا، ئۇ سۆزگە كەلگۈسى زامان ئۈچۈن بىر «ر r»نى قوشىدۇ.[300, 84 II] مەسىلەن: «مَنْ كَلِرَنْ man kəliran — مەن كېلىمەن»، «مَنْ كُلَرَنْ man kühlaran — مەن كۈلىمەن» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ سۆزلەرنىڭ ئەسلىدە (يەنى «كُلْدِى küldi»، «كَلْدِى kəldi» دېگەن سۆزلەردە) «ر r» ھەرپى يوق. شۇنىڭدەك ئۇلار «مَنْ بَرِيرْمَنْ man barïrman — مەن بارىمەن» دېگەن سۆزدە پېئىلدىن كېيىنكى «م - m» ھەرپىنى «ا ئەلىف» قا ئايلاندۇرىدۇ. يەنى ئۇلار «مَنْ يا قُرَرَنْ man ya kuraran — مەن يا قۇرىمەن» دەيدۇ، تۈركلەر بولسا، ئىككى «ر - r» بىلەن «قُرَرْمَنْ kurarman — قۇرىمەن» دەيدۇ، ئىككى «ر - r» نىڭ بىرى ئەسلى (يىلتىز)دىكى، ئىككىنچىسى كەلگۈسى زاماننى ئىپادىلەش ئۈچۈن قوشۇلغان «ر - r» بولۇپ، بۇ «ر - r» دىن كېيىن «مَنْ man — مەن» سۆزىنى كەلتۈرىدۇ. ئەسلىي قائىدە مۇشۇ. ئوغۇزلارنىڭ تۇتقان يولى قائىدىگە ئۇيغۇن بولمىسىمۇ، لېكىن سۆزلەشكە ئەپلىك. بولۇشسىز شەكلىدە «اُلْ بَرْماسْ ol barmas — ئۇ بارمايدۇ» ۋە «مَنْ بَرْماسْ مَنْ man barmasman — مەن بارمايمەن» دېيىلىدۇ. بۇ نۇقتىدا تۈركىي قەبىلىلەر ئارىسىدا ئىختىلاپ يوق.

كەلگۈسى زامان بولۇشسىز پېئىلنىڭ بىرىنچى ۋە ئۈچىنچى شەخس ئۈچۈن بۇيرۇق شەكلىگە «ماسْ mas // mas»[85 II]، ئاندىن كۆپلۈك ئۈچۈن

---

بۇ يەردە سەل ئېنىقسىزلىق بار. ئاپتور مۇشۇ ئابزاسنىڭ بېشىدا: ئوغۇزلار سۆزنىڭ يىلتىزىدىكى «ر — r» نى ساقلاپ، كەلگۈسى زاماننى ئىپادىلەيدىغان ئىككىنچى «ر — r» نى تاشلايدۇ ــ دە، «مَنْ بَرَنْ — man baran»، «مَنْ تُرَنْ — man turan» دەيدۇ، دېگەنىدى. ئەمما، بۇ سۆزدە كەلگۈسى زاماننى ئىپادىلەيدىغان ئىككىنچى «ر — r» تاشلانماستىن «مَنْ يا قُرَرَنْ — man ya kuraran» دېيىلگەن.

«لارْ lar // lər» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «اُلارْ بَرْماسْ لارْ olar barmaslar — ئۇلار بارمايدۇ»، «بُولارْ بَرْماسْ لارْ bular barmaslar — بۇلار بارمايدۇ» دېگەندەك، بىرىنچى شەخس كۆپلۈكىدە «بِزْ بَرْماسْ مِزْ biz barmasmiz — بىز بارمايمىز» دېيىلىدۇ.

ئىش - ھەرىكەتنىڭ يېقىن كەلگۈسىدە بولۇشىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، بۇيرۇق شەكلى ئاخىرىغا تەركىبىدە «ق - ķ» كەلگەن ۋە قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «غ، ا، ى» يەنى «غَایْ qay»، بۇنىڭدىن باشقا ئەھۋاللاردا «ك - k» يەنى «كَایْ kəy // gəy» قوشۇلىدۇ. شۇنىڭدەك تەركىبىدە «غ - q» كەلگەن سۆزلەردە «ق - ķ» (يەنى قَایْ ķay) مۇ قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ یَا قُرْغَایْ ol ya ķurqay — ئۇ يا قۇرغاي»، «اُلْ سُوتْ ساغْقایْ ol süt saqķay — ئۇ سۈت ساغقاي»، شۇنىڭدەك «اُلْ اَفْكَا بَرْغَایْ ol əvgə barqay — ئۇ ئۆيگە بارغاي»[301]، «اُلْ منكا كَلْكَایْ ol maŋa kəlgəy — ئۇ ماڭا (مەن تەرەپكە) كەلگەي»، «اُلْ یَرْماقْ تیرْكَایْ ol yarmaķ tərgəy — ئۇ يارماق (پۇل) تەرگەي (توپلىغاي)» دېيىلىدۇ. باشقا نەرسە توپلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.[86 II]

يۇقىرىقى مەنىنى بىلدۈرۈشتە، بۇ قائىدە ھەممە بابلاردىكى پېئىللارغا ئومۇمىيدۇر.

ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىش - ھەرىكەتنى قىلىش ئالدىدا تۇرغانلىقىنى، ئۇنى قىلىشقا يېقىنلاشقانلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، تەركىبىدە «ق — ķ» كەلگەن ۋە قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە بۇيرۇق شەكلىنىڭ ئاخىرىغا «غالِرْ — qalir»، ئاخىرىدا «غ — q» كەلگەن سۆزلەردە «قالِرْ — ķalir»، بۇ ئىككىسىدىن باشقىلىرىدا «كالِرْ — kəlir // gəlir» قوشۇلىدۇ. بۇ قائىدە ھەممە تىللارغا ئورتاق. مەسىلەن: «مَنْ بَرْغالِرْمَنْ mən barqalirmən — مەن يېتىپ بارغىلىۋاتىمەن»، «مَنْ تُرْغالِرْمَنْ mən turqalirmən — مەن تۇرغىلىۋاتىمەن» دېيىلىدۇ. شۇنىڭدەك «اُلْ یَا قُرْغالِرْ ol ya ķurqalir — ئۇ يا قۇرغىلىۋاتىدۇ» ۋە «اُلْ تاغْقا اغْقالِرْ

ol taqka aqkalir — ئۇ تاغقا چىققىلىۋاتىدۇ» دېيىلىدۇ. تەركىبىدە «ك - k ، g»
كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «اُلْ اَوْكَا كِرْكَالِرْ» ol əvgə kirgəlir — ئۇ ئۆيگە
كىرگىلىۋاتىدۇ»، «اُلْ يَرْمَاقْ تَيرْكَالِرْ» ol yarmak tərgəlir — ئۇ يارماق (پۇل)
تەرگىلىۋاتىدۇ » دېيىلىدۇ.// 87 II

بۇ پۈتۈن پېئىللارغا ئومۇمىي بولغان بىر قائىدە.

**ۋاقىت - چاغ ئىسىملىرى، ئورۇن - جاي ئىسىملىرى ۋە قورال - جابدۇق ئىسىملىرى:** چىگىل، ياغما، توخسى، ئارغۇ، ئۇيغۇر قاتارلىق يۇقىرى چىنغا قەدەر جايلاشقان قەبىلىلەر تىلىدا تەركىبىدە «ق - k» كەلگەن ۋە قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە يىلتىزغا «غُو qu»، تەركىبىدە «كـ k ، g» كەلگەن، ئاجىزلاشتۇرۇپ يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «غ q» ئورنىغا «كـ» يەنى «كُو - kü // gü» قوشۇلۇش بىلەن ياسىلىدۇ. ئوغۇز، قىپچاق، پەچەنەك، بۇلغار تىللىرىدا بۇنداق ئىسىملار بۇيرۇق پېئىلغا// 302 «س، و، ى[1]» قوشۇلۇش بىلەن ياسىلىدۇ.

ۋاقىت - چاغ ئىسىملىرى ئۈچۈن مىسال: « بُو يَا قُرْغُو اُغُرْ اَرْمَاسْ bu ya kurqu oqur ərməs — بۇ يا قۇرىدىغان ۋاقىت ئەمەس».

ئورۇن - جاي ئىسىملىرى ئۈچۈن مىسال: «بُو تُرْغُو يَيرْ اَرْمَاسْ bu turqu yər ərməs — بۇ تۇرىدىغان يەر ئەمەس».

ئوغۇزچىدا بۇلار «بُو يَا قُرَاسِى اُغُرْ تَكُلْ// 88 II bu ya kurasi oqur təgül — بۇ يا قۇرىدىغان ۋاقىت ئەمەس»، «بُو تُرَاسِى يَيرْ تَكُلْ bu turasi yər təgül — بۇ تۇرىدىغان يەر ئەمەس» دېيىلىدۇ.

يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتكىنىمدەك، سۆزنىڭ ئاخىرىدا «غ - q» ھەرپى كەلسە، بۇ مەنىلەرنى ئىپادىلەش ئۈچۈن «قُو - ku» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «بُو تَاغْ اَغْقُو اَرْمَاسْ bu taq aqku ərməs بۇ تاغقا چىقىدىغان ۋاقىت ئەمەس» دېگەن جۈملىدە كەلگەن «اَغْقُو aqku» سۆزىدىكى «قُو ku»غا ئوخشاش. ئوغۇزلار بۇنى «بُو تَاغْ اَغَاسِى

---

[1] ئوغۇز، قىپچاق تىللىرىدا ئىسىملارنى ياساش ئۈچۈن، «ا، س، ى — اَسِى asi // əsi» قوشۇمچىسى كېلىشى كېرەك ئىدى. يازما نۇسخىدا قانداقتۇر «س، و، ى» شەكلىدە يەنى «و» ھەرپى ئارتۇق يېزىلىپ قالغان.

تېكىست

اُغْـــرْ تكْـــلْ bu taq aqasi oqur təgül — بۇ تاغقا چىقىدىغان ۋاقىت ئەمەس» دەيدۇ: شۇنىڭ بىلەن بىللە، ۋاقىت ۋە ئورۇن ئىسىملىرى بولغان «اُغْـــرْ oqur» ۋە «يِيرْ yər»گە ئوخشاش سۆزلەرنى قوشۇپ قوللىنىدۇ.

تەركىبىدە «ك - k، g» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «بُـو اَڤْكـا كِـرْكُو اُوذْ اُلْ bu əvgə kirgü öz ol — بۇ ئۆيگە كىرىدىغان ۋاقىت»، «اُلْ بِزْكـا كلْكُـو بُلْـدِي ol bizgə kəlgü boldi — ئۇنىڭ بىزگە كېلىدىغان ۋاقتى بولدى» دېگەنگە ئوخشاش. ئوغۇزلار بۇنى «اُلْ بِزْكـا كلسـي بُلْـدِي ol bizgə kələsi boldi — ئۇنىڭ بىزگە كېلىدىغان ۋاقتى بولدى» دەيدۇ.// 89' II

بۇنداق پېئىللار ئىسىملارغا چېتىلىپ كېلىدىغانلىقى ئۈچۈن، ئىسىم ئورنىدا قوللىنىلىدۇ. مەسىلەن: «سنڭْ بَرْغُونْكْ قجانْ səniŋ barquŋ kaqan — سېنىڭ بېرىشىڭ قاچان» دېگەندەك. بۇنى ئوغۇزلار «سَنڭْ براسِنْكْ قجانْ səniŋ barasiŋ kaqan — سېنىڭ بېرىشىڭ قاچان» دەيدۇ. شۇنىڭدەك «مَنكْ بَرْغُومْ يَقْتِي məniŋ barqum yakti — مېنىڭ بېرىشىم يېقىنلاشتى» دېيىلىدۇ. ئۈچىنچى شەخستە «انكْ بَرْغُوسي aniŋ barqusi — ئۇنىڭ بېرىشى» دېيىلىدۇ. ئوغۇزلار «منكْ بَراسِمْ məniŋ barasim — مېنىڭ بېرىشىم» دەيدۇ. ئوغۇزچىدا مۇنداق ئىسىملارنى «سِـي si // si» قوشۇمچىسى بىلەن ياساش بىر قائىدە بولۇپ، ئۇلاردا سۆز مەيلى «ق - k» بىلەن تۈزۈلگەن بولسۇن، مەيلى «ك - k» بىلەن تۈزۈلگەن ياكى باشقىچە بولسۇن، بۇ قائىدە ئۆزگەرمەيدۇ. پەقەت باشقىلارنىڭ// 303 تىلىدىلا «غ - q» ياكى «ق - k» بىلەن ۋە ياكى «ك - k» بىلەن تۈزۈلگەن سۆزلەرنىڭ قائىدىسى ئوخشاش بولمايدۇ.

ھەرخىل قورال - جابدۇق ئىسىملىرى: بۇلار پېئىلدىن ياسالسىمۇ ئىسىملار ئورنىدا قوللىنىلىدۇ: «يِيكُو نانكْ yəgü nəŋ — يەيدىغان نەرسە (غىزا)»، «اُرْغُو uroqu //90 II — (بىر نەرسىنى) ئۇرىدىغان نەرسە»، «يغاجْ بجُغُو yiqaq piqqu — ياغاچ ۋە باشقا نەرسىلەرنى كېسىدىغان پالتا»، «سُرْغُو soroqu — شورىغۇچ»، بۇ سۆز «امكْ سُرْدِي əmik sordi — ئەمچەك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى شورىدى» دېگەن سۆزدىن ئېلىنغان.

مۇنداق ئىسىملار ئوغۇزلاردىن باشقا تۈركلەرنىڭ تىلىدا سۆزلەرنىڭ تەركىبىدە «غ oq»، «ق k»، «ك k، g» بولۇشىغا قاراپ ھەرخىل ياسىلىدۇ. بۇنىڭ قائىدىسى يۇقىرىقىدەك. ئوغۇزلارغا كەلسەك، قورال - جابدۇق ئىسىملىرى ئۇلارنىڭ تىلىدا پېئىللارغا «سى si // sï» قوشۇلۇش بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «يغاچْ بچاسى نانْكْ yïɤaq pïqasï naŋ — ياغاچ كېسىدىغان نەرسە»، «بيكاسى نانْكْ yəgəsi naŋ — يەيدىغان نەرسە (غىزا)» دېگەندەك.

مەن كۆرسىتىپ ئۆتكەن بۇ ئۇسۇل ۋە قائىدىلەر يالغۇز مۇشۇ بابقىلا (يەنى مۇشۇ خىلدىكى سۆزلەرگىلا) خاس بولۇپ قالماستىن، بەلكى ئۈچ، تۆت، بەش، ئالتە ھەرپلىك سۆزلەرگىمۇ ئومۇمىيدۇر. يەنى ھەممە باب ۋە بۆلۈملەردىكى سۆزلەر مۇشۇ قائىدە بويىچە بولىدۇ، زادى/ 91 II /ئەكسىچە بولمايدۇ. بۇ ئۇسۇل ۋە قائىدىلەرنى مۇشۇ جايدا ياخشى چۈشەندۈرۈپ ئۆتۈش ئۈچۈن، مەن بۇ بابتا بۇ توغرىدا جىق سۆزلىدىم، كۆپ ئىزدەندىم. بۇنىڭدىن كېيىن سۆزنى ئانچە ئۇزارتماي، مۇشۇ قائىدىلەرگە قارىشىغلارنى ھاۋالە قىلىمەن. بۇلار تىل قائىدىلىرىنىڭ كىمياسىدۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن نۇرغۇن دەپتەرلەرنى تولدۇردۇم. بۇ قائىدىلەرنى ئۆزلەشتۈرۈۋالغان كىشى قالغىنىنى قىينالماي ئۆزى چىقىرىۋالايدۇ ۋە تۈركلەردىن ئاڭلىغاندا، چۈشىنەلمەي قالغان سۆزلەرنىمۇ ئۆزى پەملىۋالايدۇ.

ئىككى ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.// 92 II



[1] بۇ قوشۇمچە يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەن قائىدە بويىچە «اسى asï // əsi» بولۇشى كېرەك ئىدى.

[2] بۇ سۆزنىڭ ئەرەبچىسى «كيمآ» شەكلىدە يېزىلىپ قالغان. بىسىم ئاتالايمۇ بۇ سۆزنى «كميا» بولۇشى كېرەك دەپ ئىزاھ بەرگەن. كىمىيا نەرسىلەرنىڭ راست - يالغىنىنى ئايرىيدىغان بىلىم، ھۈنەر.

تېكست

# ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى[304]

## ئوتتۇرا ھەرپى ھەر خىل ھەرىكىلىك فَعْلَدِي fəəldi شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

تَبْرْدِي tüpürdi شامال چىقتى. تُبِي تُبْرْدِي tüpi tüpürdi — شامال چىقىپ توپا توزۇتتى. (تُبِرارْ – تُبِرْماكْ tüpirər - tüpirmək). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تُتُشْماكِنْجا تُزُلْماسْ تُبِرْماكِنْجا اَجِلْماسْ
*tütüxməginqə*[1] *tüzülməs tüpirməginqə aqilmas*
تۇتۇشمىغۇچە (ئارا) تۈزەلمەس، شامال چىقمىغۇچە (ھاۋا) ئېچىلماس.

بۇ ماقال تۇتۇشۇپ (يامانلىشىپ) قالغان ئىككى كىشىنى ئەپلەشتۈرمەكچى بولغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

قبْرْدِي kapardï قاپاردى. باشْ قبْرْدى bax kapardï — يارا قاپاردى (قبـرْرْ - قبرْمـاقْ 93 II kaparur - kaparmak). بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «قَابِرْدِي» بولسىمۇ، لېكىن ئىخچاملاپ بولغان مۇشۇ شەكلى ياخشى.

قُتْرْدِي kotardï تۆكتى، بوشاتتى. اُلْ اُنُغْ قُتُرْدى ol unuq koturdï — ئۇ ئۇننى (بىر تاغاردىن باشقا بىر تاغارغا) تۆكتى (قُتُرُرْ – قُتُرْماقْ koturur - koturmak).

قُبْرْدِي kopurdï قوپۇردى ~ قوپقۇزدى. اُلْ مِنِي اُرْنُمْدِن قُبْرْدى ol məni ornumdïn kopurdï — ئۇ مېنى ئورنۇمدىن قوپۇردى. ھەرقانداق نەرسىنى ئورنىدىن قوزغىتىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قُبُرُرْ – قُبُرْماقْ kopurur - kopurmak). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تُتُونْ قُبُرْسا اِسْلَنورْ *tütün kopursa ïxlanur*[2]
(كىم) تۈتۈن قوپۇرسا، (ئۆزى) ئىسلىنۇر.

---

[1] بۇ سۆز «دىۋان»نىڭ ئۇيغۇرچە بۇ قېتىمقى نەشرىنىڭ 283- بېتىدە «*tutuq*»، 352- بېتىدە «*tutsuq*»، 356- بېتىدە «*tutqak*»، 606- بېتىدە «*tutuklandï*»، 938- بېتىدە «*tutukladï*» شەكلىدە تىل ئارقا سوزۇق تاۋۇشلۇق ھالەتتە «ق — *k*»، «غ — *q*» بىلەن كەلگەن. پەقەت مۇشۇ ئورۇندىلا تىل ئالدى سوزۇق تاۋۇشقا خاس قوشۇمچە بىلەن «تُتُشْماكِنْجا» شەكلىدە كەلگەن بىز ئەسلىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

[2] بۇ پېئىل يازما نۇسخىدا «ش» نىڭ ئۈچ چېكىتى ئۆچۈرۈلۈپ، قايتا ئاستىغا قويۇلۇپ «اِسْلَنورْ» شەكلىدە يېزىلغان. بۇ سۆز يازما نۇسخا 30- بەتتە «ش» بىلەن يازما نۇسخا 151- بەتتە «س» بىلەن يېزىلغان. ئەينى دەۋردە بەزى سۆزلەردە «س» بىلەن «ش» نىڭ پاراللېل قوللىنىلىشى مۇمكىنلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ، تۈزىتىلگىنى بويىچە «*ïslanur*» دەپ ئالدۇق.

بۇ ماقال بىرەر پىتنە قوزغاتقان كىشىنىڭ ئۆزىگە ئۇنىڭ بالاسى تېگىدۇ، دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

كُبُرْدِي kөpürdi كۆپۈكلىدى. اشِـجْ كُبُـرْدِي *əxiq kөpürdi* — قازان كۆپۈكلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. [94 II] // سُـوتْ كُبُـرْدِي *süt kөpürdi* — سۈت كۆپۈكلىدى. ئادەمنىڭ ئاغزى كۆپۈكلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كُبُـرُرْ – كُبُرْمَـاكْ *kөpürür - kөpürmək*).

بُتُرْدِي pütürdi پۈتۈردى ~ پۈتتۈردى، ساقايتتى. اتْ باشِغْ بُتُرْدِي *ot baxïq pütürdi* — دورا ئوت يارىنى ساقايتتى. انِكْ اُزا المِنْ بُتُـرْدِي *anïŋ üzə alïmïn pütürdi* — ئۇنىڭ ئۈستىدىكى ئېلىمىنى (ھۆججەت بىلەن ئىسپاتلاپ) پۈتتۈرۈۋالدى، يەنى ئۇنىڭدىن ئالىدىغان قەرزىنى پۈتتۈرۈۋالدى. قەرزدىن باشقا نەرسىلەرنى پۈتتۈرۈۋېلىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُتُرُرْ – بُتُرْمَاكْ *pütürür - pütürmək*).

بَتُرْدِي paturdï پاتۇردى؛ يوشۇردى. اُلْ سُوزِينْ مَنْدِينْ بَتُرْدِي *ol sөzin məndin paturdï* — ئۇ سۆزىنى (ۋە سىرىنى) مەندىن يوشۇردى. اُلْ اَنِي سُـقْقَا بَتُـرْدِي *ol anï suvk̡a paturdï* — ئۇ ئۇنى سۇغا پاتۇردى. ئەدرەكنى بۇلماقتا پاتۇرغانداك، بىرەر نەرسىنى سۇيۇق ياكى يۇمشاق نەرسىگە [305] // پاتۇرۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَتُرُرْ – بَتُرْمَاقْ *paturur – paturmak̡*).

تَتُرْدُمْ taturdum تېتىتتىم. [95 II] مَـنْ انكَـرْ اشْ تَتُرْدُمْ // *mən aŋar ax taturdum* — مەن ئۇنىڭغا ئاش تېتىتتىم (تَتُرُرْمَنْ – تَتُرْمَاقْ *tatururmən - taturmak̡*).

تُتُرْدِي tütürdi كۆشكۈرتتى. اُلْ انكَرْ اتْ تُتُرْدِي *ol aŋar ït tütürdi* — ئۇ ئۇنىڭغا ئىتنى كۆشكۈرتتى. بۇ سۆز بەزىدە «تُتْكُرْدِي *tütkürdi*» دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. بۇ سۆز ئەسلىدە «اتْ تُتُّـرْدِي *ït tüttürdi*» دېگەن شەكىلدە ئۈچ «ت – *t*» بىلەن كېلەتتى. يېنىكلىتىش ئۈچۈن «ت - *t*» نىڭ بىرى قىسقارتىلغان (تُتُّرُرْ - تُتُّرْمَاكْ *tüttürür - tüttürmək*).

تُڤُرْدِي tuvurdï دىڭ قىلدى، دىڭگايتتى. اتْ قُلاقِـنْ تُڤُـرْدِي *at k̡ulak̡ïn tuvurdï* — ئات قۇلىقىنى دىڭ قىلدى. ئات بىرەر نەرسىنى تۇيسا، قۇلىقىنى دىڭ قىلىدۇ (تُڤِيرارْ – تُڤِيرْمَاقْ *tuvïrar - tuvïrmak̡*).

قَتَرْدِي k̡atardï قايتۇردى، چېكىندۈردى. اَلْ اَتِغْ قَتَـرْدِي ol atïq k̡atardï — ئۇ ئاتنى (كېتىۋاتقان تەرىپىدىن) قايتۇردى. يَغِـي قَتَـرْدِي yaqï k̡atardï — دۈشمەننى قايتۇردى (چېكىندۈردى). باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قَتَرُرْ — قَتَرْمَاقْ k̡atarur - k̡atarmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 96 II //

| | |
|---|---|
| اَرْدِي اشِنْ تَتُرْغَانْ | ərdi axïn taturqan |
| يَفْلَقْ يَغِغْ قَتَرْغَانْ | yavlak yaqïq k̡atarqan |
| بُيْنِنْ تُتُبْ قَذِرْغَانْ | boynïn tutup k̡azïrqan |
| بَسْتِي اُلُمْ اَغْتَرُو | bastï ølüm aqtaru |

[ئۇ ئېشىنى تېتىتقان (ئادەم) ئىدى،
ياۋۇز دۈشمەننى قايتۇرغانىدى.
بوينىنى تۇتۇپ قايرىغانىدى،
ئۇنى ئۆلۈم ئاغدۇرۇپ باستى (يىقىتتى).]

مەرسىيىدە مۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇ ئېشىنى (باشقىلارغا) تېتىتقان، دۈشمەن قوشۇنىنى قايتۇرغان ۋە ئۇلارنىڭ بوينىنى قايرىغان ئەر ئىدى، ئۆلۈم ئۇنى بېسىپ يىقىتتى.

قَتُرْدِي k̡aturdï قاتۇردى. اُلْ يُمْشَـاقْ نَـانْكِنِي قَتُـرْدِي ol yumxak nəŋni k̡aturdï — 97 II ئۇ يۇمشاق نەرسىنى قاتۇردى، يەنى يۇمشاق (بوش) تۈمۈرنى تاۋلاپ // چىڭىتقاندەك، يۇمشاق نەرسىنى قاتتىققا ئايلاندۇردى. تَـاشْ يِـيرْ انِي قَتُـرْدِي tax yər ani k̡aturdï — ئۆزگە يۇرت ئۇنى چېنىقتۇردى، يەنى مۇساپىرچىلىق ئۇنى تەجرىبىلىك قىلىپ پىشۇردى (قَتُرُرْ — قَتُرْمَاقْ k̡aturur - k̡aturmak).

قُتُرْدِي k̡uturdï قۇتىردى. اُغْلَانْ قُتُرْدِي oqlan k̡uturdï — بالا قۇتىردى، يەنى كەپسىز ۋە بەڭباش بولۇپ كەتتى. تَرِغْ قُتُرْدِي tarïq k̡uturdï — ئاشلىق لەپىدە ئۆسۈپ كەتتى، باشقا ئۆسۈملۈكلەردىمۇ شۇنداق. ئەسلىدە ھەرقانداق نەرسە ھەددىدىن ئېشىپ كەتسە، «قُتُرْدِي k̡uturdï» دېيىلىدۇ (قُتُرُرْ — قُتُرْمَاقْ k̡uturur - k̡uturmak).

كُتْرْدي kotürdi كۆتۈردى. ار يُك كُتْرْدى ər yük kotürdi — ئادەم يۈك كۆتۈردى. خوتۇنلارنىڭ ئىبغىر ئاياغ بولۇشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (كُتُرُرْ – كُتْرْماكْ kətürür - kətürmək). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَقَى يُكْ كُتُرْسا قمِجْ يَما كُتُرُرْ

təvə yük kətürsə kamiq yəmə kətürür

يۈكنى كۆتۈرگەن تۆگە چۆمۈچىنىمۇ كۆتۈرىدۇ.

بۇ ئەرەبلەرنىڭ «اِتْبَعِ الفَرَسَ لِجا مَهٰا» دېگەن ماقالىغا ئوخشايدۇ.// [98 II 306]

سُجرْدي süqirdi چۈچۈدى، چۈچۈكلەشتى. اجغ نانك سُجرْدي aqiq nən süqirdi — ئاچچىق نەرسە چۈچۈدى، يەنى چۈچۈكلىشىپ، تەم كىردى (سُجرارْ – سُجرْماكْ süqirər - süqirmək).

قجُرْدُمْ kaqurdum قاچۇردۇم. من انى قجُرْدُمْ mən ani kaqurdum — مەن ئۇنى قاچۇردۇم، يەنى مەن ئۇنى يېڭىپ قاچۇردۇم (قَجُرُرْمَنْ – قَجُرْماقْ kaqururmən - kaqurmak).

كجُرْدي kəqürdi كەچۈردى، ئۆتكۈزدى. اَلْ منى سُقْدنْ كجُرْدي ol məni suvdan kəqürdi — ئۇ مېنى سۇدىن ئۆتكۈزدى. بكْ انك يازقنْ كجُرْدى bəg aniŋ yazukin kəqürdi — بەگ ئۇنىڭ گۇناھىنى كەچۈردى (كجُرُرْ – كجُرْماكْ kəqürür - kəqürmək).

كُجْرْدي koqürdi كۆچۈردى. اَلْ انى اڤدن كُجْرْدى ol ani əvdin koqürdi — ئۇ ئۇنى ئۆيدىن كۆچۈردى. اَلْ بتكْ كُجْرْدي ol bitik koqürdi — ئۇ كىتاب كۆچۈردى. بىرەر نەرسىنى بىر جايدىن باشقا جايغا كۆچۈرۈشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. [99 II] اَلْ كُجُتْ كُجْرْدى ol koqüt koqürdi — ئۇ ئات - ئۇلاغ كۆچۈردى، يەنى// ئات - ئۇلاغنى بىر يەردىن باشقا بىر يەرگە يۆتكىدى (كُجُرُرْ – كُجُرْماكْ koqürür - koqürmək).

تُذْرْدُمْ tożurdum تويدۇردۇم. مَنْ انى تُذْرْدُمْ mən ani tożurdum — مەن ئۇنى تويدۇردۇم. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «تُذْغُرْدُمْ tożoqurdum» دۇر (تُذْرُرْمَنْ – تُذْرْماقْ tożururmən – tożurmak).

قذرْدي k̦aźïrdï قايرىدى. اُلْ انىڭ بويْنىن قذرْدي ol anïŋ boynïn k̦aźïrdï — ئۇ ئۇنىڭ بويىنىنى قايرىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ اَنىڭْ سوزنْ قَذِرْدي — ol anïŋ sozin k̦aźïrdï — ئۇ ئۇنىڭ سۆزىنى قايرىدى، يەنى رەت قىلدى (قَذرارْ — قَذرْماقْ k̦aźïrar-k̦aźïrmak̦).

قُذُرْدي k̦udurdï قوتۇردى، كۆچىدى، ھەددىدىن ئاشتى. اُلْ بُو ايشْتا قُذُرْدي ol bu ïxta k̦udurdï — ئۇ بۇ ئىشتا قاتتىق كۆچىدى (قُذُرُرْ - قُذُرْماقْ k̦udurur - k̦udurmak̦).

كذُرْدي kəźürdi كىيدۇردى. اُلْ مڭا تُونْ كذُرْدي ol maŋa ton kəźürdi — ئۇ ماڭا تون كىيدۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كَذُرُرْ — كَذُرْماكْ kəźürür - kəźürmək). 100 II //

كذرْدي kəźirdi قاقلىدى، قاق قىلدى. اُلْ قُيُغ كذِرْدي ol k̦oyuq kəźirdi — ئۇ قوينى سويۇپ قاقلىدى (كَذرارْ — كَذرْماكْ kəźirər - kəźirmək).

قرَرْدي k̦arardï قارايدى. تُونْ قرَرْدي tün k̦arardï — تۈن قارايدى. تُونْ قرَرْدي ton k̦arardï — تون قارايدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قَرَرُرْ — قَرَرْماقْ k̦ararur - k̦ararmak̦).

قُرِرْدي k̦urïrdï قۇرغىدى، قۇرۇشقا باشلىدى. قُرِرْدي نانْكْ k̦urïrdï nəŋ — نەرسە قۇرۇشقا باشلىدى (قُرِرُرْ — قُرِرْماقْ k̦urïrur - k̦urïrmak̦).

قزرْدي k̦ïzardï قىزاردى. قزرْدي نانْكْ k̦ïzardï nəŋ — نەرسە قىزاردى (قزرُرْ - قزرْماقْ k̦ïzarur - k̦ïzarmak̦).

تزرْدي tazardï تازلاشتى، قۇماقلاشتى. تزرْدي نانْكْ tazardï nəŋ — نەرسە تازلاشتى، قۇماقلاشتى (تَزَرُرْ — تَزَرْماقْ tazarur — tazarmak̦).

307 101 II

تُزرْدي tüzərdi تۈزلەندى. يِرْ تُزرْدي yər tüzərdi // — // يەر تۈزلەندى (تُزَرُرْ - تُزَرْماكْ tüzərür - tüzərmək).

كُزرْدي küzərdi كۈزگە يۈزلەندى. اُذْ كُزرْدي od küzərdi — مەۋسۇم (ۋاقىت) كۈزگە يۈزلەندى (كُزَرُرْ — كُزَرْماكْ küzərür - küzərmək).

بَسُرْدي basurdï باسۇردى ~ باستۇردى. تَنكْري تاغْ بِرْلا يِرِكْ بَسُرْدي təŋri taq birlə yəriɡ basurdï -- تەڭرى يەرنى تاغ بىلەن باسۇردى. ھەرقانداق نەرسىنى ئېغىر بىر نەرسە بىلەن باستۇرۇپ قويۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَسُرُرْ — بَسُرْماقْ basurur - basurmak̦).

بُسرْدي busardï بۇسلاشتى، بۇس بولدى، تۇتۇلدى. كُوكْ بُسرْدي kөk busardï —
ئاسمان بۇس بولدى، يەنى تۇتەكلەشتى، ھاۋا تۇتۇلدى (بُسرُرْ - بُسَرْماقْ
busarur – busarmak).

قسُرْدي kïsurdï قىسقارتتى. اُلْ اُزُنْ نانْكْنِي قسُرْدي ol uzun nəŋni kïsurdï — ئۇ ئۇزۇن
نەرسىنى قىسقارتتى (قسُرُرْ - قسُرْماقْ kïsurur - kïsurmak).

102 II

كُسُرْدي kosürdi چۇشىدى، كىشەنلىدى. اُلْ اَتغْ كُسُرْدي// ol atïq kosürdi — ئۇ ئاتنى
چۇشىدى (كُسُرُرْ - كُسُرْماكْ kөsürür - kөsürmək).

بُشرْدي puxurdï پۇشۇردى. اُلْ مني بُشُرْدي ol məni puxurdï — ئۇ مېنىڭ ئىچىمنى
پۇشۇردى (بُشرُرْ - بُشرْماقْ puxurur - puxurmak).

بشْرْدي pïxurdï پىشۇردى. اُلْ اتْ بشْرْدي ol ət pïxurdï — ئۇ گۆش پىشۇردى.
باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بشُرُرْ - بشُرْماقْ pïxurur – pïxurmak ).

تشْرْدي taxurdï تاشۇردى. اتْ اشجْ تشُرْدي ot əxiq taxurdï — ئوت قازاننى تاشۇردى.
ھەرقانداق سۇيۇقلۇق ئۆز ئورنىدىن تاشۇرۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ
(تَشُرُرْ - تَشُرْماقْ taxurur - taxurmak).

تُشْرْدي tuxurdï ئۇچراشتۇردى، قوۋۇشتۇردى. اُلْ مني سنكا تُشْرْدي
ol məni saŋa tuxurdï — ئۇ مېنى ساڭا ئۇچراشتۇردى (تُشُرُرْ - تُشُرْماقْ
tuxurur - tuxurmak).

تُشُرْدي tüxürdi تۈشۈردى ~ چۈشۈردى، چۈشۈرۈپ قويدى. اُلْ الكْدينْ يرْماقْ تُشُرْدي
103 II
ol əlikdin yarmak tüxürdi —// ئۇ قولىدىن يارماقنى چۈشۈرۈپ قويدى.
باشقىلاردىمۇ شۇنداق. منْ انِي اتْنْ تُشُرْدُمْ mən anï attïn tüxürdüm — مەن ئۇنى
ئاتتىن چۈشۈرۈپ قويدۇم. چۈشۈرۈۋەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُشرُرْ - تُشُرْماكْ
tüxürür - tüxürmək).

سشْرْدي saxurdï ئايرىدى. اُلْ يِنجُوِي جشْ بلا سشُرْدي ol yinqüni qəx bilə saxurdï —
ئۇ ئۈنچىنى چەش بىلەن ئايرىدى (ئايرىپ تىزدى). باشقا ئىسىل تاشلارنى
ئارىسىنى ئايرىپ يىپقا تىزىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَشُرُرْ - سَشُرْماقْ
saxurur - saxurmak).

كُشَــرْدى küxərdi: كُــولْ كُشَــرْدى *kəl küxərdi* — كۆل توشۇپ كەتتى، تېشىپ كەتكۈدەك تولدى (كُشارُرْ – كُشارْماكْ *küxərür - küxərmək*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| النْ تُبو يَشَرْدي | *alïn təpü yaxardï* | [تاغ تۆپىسى ياشاردى، |
| اُرُتْ اُتنْ يَشُرْدي | *urut otïn yaxurdï* | قۇرۇق ئوتنى يوشۇردى. |
| كُولْ نكْ سُڤنْ كُشَرْدي | *kəlniŋ suvïn küxərdi* | كۆل سۈيىنى تاشۇردى، |
| سغرْ بُقا مُنكْرَشُورْ ∥ 104 II | *sïqïr buka məŋrəxür* | سىيىر، بۇقا مۆرىشۇر.] |

باهار تەسۋىرلىنىپ مۇنداق دېيىلگەن: تاغ تۆپىلىرى (چوققىلىرى) يېڭى ئۆسۈملۈك بىلەن ياپيېشىل بولۇپ كەتتى؛ قۇرۇق ئوتلارنى ياش ئوتلار قاپلاپ كەتتى؛ ∥308 كۆللەرنىڭ سۇلىرى تېشىپ كەتكۈدەك دەرىجىدە تولۇپ كەتتى؛ سىيىر (ئىنەك)، بۇقىلار سۆيۈنۈشۈپ مۆرەشمەكتە.

قاچىدىكى سۇ لېۋىگىچە تولۇپ، تېشىپ كېتىش دەرىجىسىگە يەتسىمۇ، «كُشَرْدى *küxərdi*» دېيىلىدۇ.

بُغرْدي boqardï يۇنۇدى، بوقۇردى. اُلْ يغــاجْ بُغــرْدي *ol yïqaq boqardï* — ئۇ ياغاچ يونۇدى (بُغَرُورْ – بُغرْماقْ *boqarur - boqarmak*). بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «بُغْــرادي *boqradï*» دۇر.

تُغُرْدي tuqurdï تۇغدى. اُراغُتْ اُغُــلْ تُغُــرْدي ∥ 105 II *uraqut oqul tuqurdï* — خوتۇن بالا تۇغدى. هايۋانلار تۇغسىمۇ، ئىستىئارە قىلىپ «تُغُــرْدى *tuqurdï* — تۇغدى» دېيىلىدۇ (تُغُرُرْ – تُغُرْماقْ *tuqurur - tuqurmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَتا اُغْلي اَتَجْ تُغارْ *ata oqlï ataq tuqar*

ئاتا بالىسى ئاتىسىدەك تۇغۇلار.

يەنى بالا ئەقىل تاپقاندا مىجەز ـ خۇلقتا ئاتىسىغا تارتىدۇ.

تُغْرُدي toqrudï: اُلْ مَنكا تُغْرُدي *ol maŋa toqrudï* — ئۇ ماڭا ئۇدۇللاپ كەلدى، يەنى كېتىۋاتقان يولىنى قويۇپ، توپتوغرا مەن تەرەپكە ئوقچۇپ كەلدى. بىر ئەر كىشى

كېتمۇاتقان يولىدىن چىقىپ، توپتوغرا باشقا نەرسە تەرەپكە بۇرۇلۇپ ماڭسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُغْرُرْ – تُغْرُماقْ toqrur - toqrumak). «ت – t» قاتتىق ئېيتىلىدۇ.

سغْرْدِي saqurdï سۇمۇردى، ئىچتى: سارقىتتى. ءِرْ سُوقْ سغْرْدِي ər suv saqurdï - ئادەم سۇ سۇمۇردى، ئىچتى. قُمْ سُوقْ سغْرْدِي kum suv saqurdï — قۇم سۇنى سۇمۇردى. اُلْ قُرُتْ سغْرْدِي ol kurut saqurdï — ئۇ قۇرۇتنىڭ سۈيىنى سارقىتتى. قارلۇقچە.

سغْرْدِي saqurdï تۆكۈردى. اُلْ يقارُو يارِنْ سغْرْدِي ol yokaru yarïn saqurdï - ئۇ يۇقىرىغا (ئاسمانغا) 106 II // قاراپ تۆكۈردى. بارسغانچە. باشقىلار «سُزْتِي suẓtï» دەيدۇ (سَغُرُرْ – سَغُرْماقْ saqurur - saqurmak). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُوكْ كا سَغُرْسا يُوزْكا تُشُورْ kəkgə saqursa yüzgə tüxür

كۆككە (ئاسمانغا) تۆكۈرسە، يۈزگە چۈشۈر.

بۇ ماقال ئۆزىدىن چوڭلارغا يامانلىق قىلسا، ئۆزىگە يانىدىغانلىقىغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

سغْرْدِي sïqurdï سىغدۇردى. اُلْ اُنْغْ قاپْقا سغْرْدِي ol unuq kapka sïqurdï — ئۇ ئۇننى قاپقا سىغدۇردى. بىرەر نەرسىنى بىرنېمە ئىچىگە چىڭداپ سىغدۇرۇشقىمۇ شۇنداق 309 دېيىلىدۇ // (سغُرُرْ – سغُرْماقْ sïqurur - sïqurmak).

قغُرْدِي kaqurdï قورۇدى. اُلْ تَرِغْ قغُرْدِي ol tarïq kaqurdï — ئۇ تېرىق (بۇغداي) قورۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ سۆز يۇمشاق «ق – v» بىلەن «قَڤُرْدِي kavurdï» مۇ دېيىلىدۇ (قَغُرُرْ – قَغُرْماقْ kaqurur – kaqurmak) .[1] 107 II //

تقْرْدِي təvürdi: اُلْ تقارِغْ اقْرْدِي تقْرْدِي ol tavarïq əvürdi təvürdi — ئۇ تاۋار (مال)نى ئۆرۈپ – چۆرۈدى، ئاستىن – ئۈستۈن قىلدى. بۇنىڭدا «اقْرْدِي əvürdi» ئاساسىي

---

[1] بۇ بېيىتلىنىڭ ئۆتكەن زامانى بۇ ئورۇندا «قغْرْدِي» شەكلىدە «ق – k» ھەرپى زەممىلىك يېزىلغان بولسىمۇ، مەستەر ۋە كەلگۈسى زامانىدا «ق k» ھەرپى فەتھەلىك يېزىلغان. يازما نۇسخا 376 – بەتتە بۇ بېيىتلىنىڭ «غ – q» بىلەن ئېيتىلىدىغان ئۆملۈك دەرىجىسى «قغْرْشِي» شەكلىدە يېزىلغان. شۇڭا، بىز بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى «ق» نى فەتھەلىك ئالدۇق.

سۆز بولۇپ، «تڤُرْدِي *tәvürdi*» ئۇنىڭغا قوشۇلۇپ كەلگەن (تڤُرارْ - تڤُرْماكْ *tәvürәr - tәvürmәk*).

جڤُرْدِي qәvürdi چۆرۈدى، چۆرگىلەتتى. اَرْ اُقْ جڤُرْدِي *әr ok qәvürdi* — ئادەم ئوق چۆرۈدى، ئوقنى تىرنىقىنىڭ ئۈستىدە چۆرگىلەتتى. ھەرقانداق نەرسىنى سول قولنىڭ باش بارمىقىنىڭ تىرنىقى ئۈستىدە چۆرگىلىتىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلْ جغْرِيغ جڤُرْدِي *ol qïqrïnï qәvürdi* — ئۇ چىغرىقنى چۆرگىلەتتى (جڤُرارْ - جڤُرْماكْ *qәvürәr - qәvürmәk*).

سڤُرْدِي savurdï سورۇدى. اَرْ تَرِغْ سَڤُرْدِي *әr tarïq savurdï* — ئادەم (خاماندا) ئاشلىق 108 II سورۇدى. شامالدا ھەرقانداق نەرسىنى سورۇپ تازىلاشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ// (سَڤُرارْ - سَڤُرْماقْ *savurar — savurmak*).

قڤُرْدِي ķavurdï قورۇدى، قىستى. بِلازُكْ كُنْكْ اَلِكِنْ قڤُرْدِي *bilәzük küŋ әlikin ķavurdï* بىلەزۈك كۈڭنىڭ (چۆرىنىڭ) قولىنى قىستى. ھەرقانداق نەرسە بىرەر نەرسىنى قورۇسا ياكى قىسسا شۇنداق دېيىلىدۇ (قَڤْرارْ - قَڤُرْماقْ *ķavrar - ķavurmak*).

بُقْرْدِي buķurdï چۈشۈردى، تۆۋەنلەتتى. اُلْ اتْ تكِيرِنْدا بُقْرْدِي *ol at tәgirindәn buķurdï* — ئۇ ئاتنى باھاسىدىن چۈشۈردى. باشقا نەرسىنىڭ باھاسىنى چۈشۈرسىمۇ، شۇنىڭدەك ھەرقانداق نەرسىنى ئۆز ئورنىدىن تۆۋەنگە چۈشۈرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُقْرُرْ - بُقْرْماقْ *buķurur - buķurmak*).

بَقْرْدِي baķurdï باقتۇردى، قاراتتى، قاراتقۇزدى. اُلْ مَنكا كِشِي بَقْرْدِي *ol maŋa kixi baķurdï* — ئۇ ماڭا كىشىنى باقتۇردى (بَقُرُرْ - بَقُرْماقْ *baķurur - baķurmak*) 109 II//.

جقرْدِمْ qïķardïm چىقاردىم. مَنْ انِي اڤْدِنْ جقرْدِمْ *mәn anï әvdәn qïķardïm* — مەن ئۇنى ئۆيدىن چىقاردىم. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (جقارُرْ - جقرْماقْ *qïķarur - qïķarmak*).

سِقرْدِي sïķïrdï ئىسقىرتتى. قُشْ سِقرْدِي *kux sïķïrdï* — قۇش ئىسقىرتتى. كِشِي سِقرْدِي *kixi sïķïrdï* — ئادەم ئىسقىرتتى (سِقْرارْ - سِقرْماقْ *sïķrar - sïķïrmak*).

قِقْرْدِي k̦ïk̦ïrdï قىچقىردى، ۋارقىرىدى. اِرْ قِقْرْدِي ər k̦ïk̦ïrdï — ئادەم ۋارقىرىدى، يەنى بىركىمنى ياكى باشقا نەرسىنى يۇقىرى ئاۋاز بىلەن قىچقىردى (قِقِرارْ - قِقِرْمَاقْ k̦ïk̦ïrar - k̦ïk̦ïrmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| قُذِي قِقْرِبْ اُغُشْ تِرْدِمْ | koži k̦ïk̦rïp oqux tərdim |
| يَغِي قارُو كِرِشْ قُرْدُمْ | yaqï k̦aru kirix k̦urdum |
| تُقُشْ اجْرا اُرُشْ بِرْدِمْ | tok̦ux iqrə urux bərdim |
| اِرَنْ كُورُبْ بَشِي تِغْدِي | ərən kərüp baxï tiqdï |

[پەسكە توۋلاپ جەمەت يىغدىم،

دۈشمەنگە قارشى كىرىپ قوردۇم. 110 II

جەڭگە كىرىپ ئۇرۇش قىلدىم،

يىگىتلىرىمنى كۆرۈپ (دۈشمەن) باشلىرىنى تىقىۋالدى.]

تاغدىن پەسكە قاراپ ۋارقىراپ، ئۇرۇق - جەمەتىمنى يىغدىم، دۈشمەنگە قارشى كىرىپ (ئوقيا) قوردۇم، دۈشمەن بىلەن ئوق ئېتىشىپ 310 راسا جەڭ قىلدىم، دۈشمەن مېنىڭ يىگىتلىرىمنى كۆرۈپ بېشىنى پۈركىگەن پېتى قاچتى.

تَكُرْدِي təgürdi تەگدۈردى ~ تەگكۈزدى، يەتكۈزدى. اُلْ مَنكا بَكْدِنْ سُوزْ تَكُرْدِي ol maŋa bəgdin səz təgürdi — ئۇ ماڭا بەگدىن سۆز يەتكۈزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَكُرُرْ - تَكُرْمَاكْ təgürür — təgürmək).

جُكُرْدِي qəkürdi چۆكۈردى ~ چۆكتۈردى. اُلْ تَبِي جُكُرْدِي ol təvə qəkürdi — ئۇ تۆگە چۆكۈردى. ئادەمنى تىزلاندۇرۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جُكُرُرْ - جُكُرْمَاكْ qəkürür — qəkürmək).

كَكِرْدِي kəkirdi كېكىردى. اِرْ كَكِرْدِي ər kəkirdi — ئادەم كېكىردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كَكِرَارْ - كَكِرْمَاكْ kəkrər - kəkirmək). 111 II

كُوكَرْدِي kəkərdi كۆكەردى. كُوكَرْدِي نَنكْ kəkərdi naŋ — نەرسە كۆكەردى، ئاسمان رەڭگىگە كىردى (كُوكَرُرْ - كُوكَرْمَاكْ kəkərür - kəkərmək).

كُلَرْدِي kələrdi كۆل بولدى، كۆلگە ئايلاندى. كُلَرْدِي سُوفْ kələrdi suv — سۇ كۆل بولدى (كُلَرُرْ - كُلَرْمَاكْ kələrür - kələrmək).

كُلَرْدِي külərdi: اتْ كُلَرْدِي at külərdi — ئات يېتىۋالدى، يەنى ئات قورسىقى ئېسىلىشتىن ۋە شۇنىڭدەك سەۋەبلەردىن ئۆزىنى تاشلىۋەتتى (كُلَرُرْ - كُلَرْمَاكْ külərür - külərmək). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

ارْ اغْلى مُنكاذْمَاسْ اتْ اغْلى كُلَرْمَاسْ

*ər oɣlï muŋażmas ït oɣlï külərməs*

ئادەم بالىسى مۆڭلىنىۋەرمەس، ئىت بالىسى يېتىۋەرمەس.

يەنى ئىت كۈچۈكى ئۆزىنى تاشلاپ يېتىۋەرمىگەندەك، ئادەم بالىسىمۇ قايغۇرۇپ يېتىۋەرمەيدۇ، بىر ئىلاج قىلىپ ئۆزىنى قۇتقۇزىدۇ.

تَمُرْدِي tamurdï قانىدى. ارْ بُرْنِي تَمُرْدِي *ər burnï tamurdï* — ئادەمنىڭ بۇرنى قانىدى.

112 II

تُمُرْدِي tomurdï بەلدىدى، دۈگىلەك توغرىدى. اَرْ يغاجْ تُمُرْدِي *ər yïɣaq tomurdï* // — ئادەم دەرەخنى يۇملاق توغرىدى (تُمُرُرْ - تُمُرْماقْ *tomurur - tomurmak*).

جُمُرْدِي qomurdï چوماردى ~ چومۇردى. اُلْ انِي سُفْقا جُمُرْدِي *ol anï suvka qomurdï* — ئۇ ئۇنى سۇغا چوماردى (جُمُرُرْ - جُمُرْماقْ *qomurur - qomurmak*).

جُمُرْدِي qəmürdi چۆمدۈردى، چۆكتۈردى. بۇ سۆز چوڭقۇرراق چۆمدۈرگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ (جُمُرُرْ - جُمُرْماكْ *qəmürür – qəmürmək*).

سِمُرْدِي simürdi سۈمۈردى. اُلْ سُوتْنْ سِمُرْدِي *ol sütüg simürdi* — ئۇ سۈتنى سۈمۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سِمُرُرْ - سِمُرْماكْ *simürür - simürmək*).

سُبُرْدِي süpürdi سۈپۈردى. اُلْ اِڤْ سُبُرْدِي *ol əv süpürdi* — ئۇ ئۆي سۈپۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُبُرُرْ - سُبُرْماكْ *süpürür - süpürmək*).

كَمُرْدِي kəmürdi كېمىردى. اُلْ سُنْكُوكْ كَمُرْدِي *ol səŋük kəmürdi* — ئۇ سۆڭەك كېمىردى (كَمُرُرْ - كَمُرْماكْ *kəmürür – kəmürmək*).

تُنَرْدِي tünərdi كەچ كىردى، قاراڭغۇ چۈشتى. يېرْ تُنَرْدِي *yər* // 113 II *tünərdi* — يەر (يۈزى) گە قاراڭغۇ چۈشتى. ۋاقىتقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تُنَرُرْ - تُنَرْماكْ *tünərür - tünərmək*).

تبْزْدي tapuzdï تاپتۇردى. اَلْ منكا سُوزْ تبْزْدي ol maŋa søz tapuzdi [311] // ئۇ ماڭا سۆز
(تېپىشماق) تاپتۇردى (تُبْزُرْ – تُبْزْماقْ tapuzur - tapuzmaķ).

تُتزْدُمْ tutuzdum تاپىلدىم. مـنْ نكـارْ سُـوزْ تُتُـزْدُمْ mən aŋar søz tutuzdum — مەن ئۇنىڭغا سۆز تاپىلدىم، يەنى مەن ئۇنىڭغا ئېسىدە تۇتۇشقا ياكى رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك سۆز ئېيتتىم (تُتزُرْ – تُتزْماقْ tutuzur - tutuzmaķ).

تمْزْدي tamuzdï تامۇزدى ~ تېمىتتى. اَلْ سُـوفْ تمْـزْدي ol suv tamuzdï - ئۇ سۇ تېمىتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَمْزُرْ – تَمُزْماقْ tamuzur - tamuzmaķ).

كُدزْدي køžəzdi كۆزەتتى، كۆتتى، ساقلىدى. اَلْ منكـ كُدزْدي ol maŋa køžəzdi — ئۇ ماڭا (بىر نەرسىنى) ساقلىدى. اَلْ مـنـي كُـدزْدي ol məni køžəzdi — ئۇ مېنى
114 II
كۆتتى. دېمەك، بۇ سۆز ھەم ساقلىماق، ھەم كۆتمەك مەنىسىدە// ئىشلىتىلىدۇ (كُدزُرْ – كُدزْمـك køžəzür - køžəzmək). بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «كُـوزْ اَتي «køz atti» بولۇپ، بىرەر نەرسىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن كۆزنى شۇنىڭغا تاشلىدى (تىكتى) دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. باشقا بىر شېۋىدە «كُذتي køzətti» دېيىلىدۇ.

بۇ پېئىللاردىكى «ز – z» ھەرپى قائىدىگە ياتتۇر. چۈنكى، ئۆتۈمسىز پېئىلنى ئۆتۈملۈككە ئايلاندۇرۇشقا توغرا كەلسە، شۇ پېئىلنىڭ بۇيرۇق شەكلىنىڭ ئاخىرىغا «ز – z» ئەمەس «ر – r» ئۇلىنىدۇ. مەسىلەن: «اَرْ قَجْتي ər ķaqtï — ئادەم قاچتى» دېگەن جۈملىدىكى «قجْتي ķaqtï» ئۆتۈمسىز پېئىل، ئۇنىڭ ئۆتۈملۈك شەكلى «قجُرْدي ķaqurdï» بولىدۇ، «اَلْ اَني قجُرْدي ol anï ķaqurdï — ئۇ ئۇنى قاچۇردى» دېگەنگە ئوخشاش. «اَرْ سُوفْ كَجْتي ər suv kəqdi — ئادەم سۇ كەچتى» دېگەن جۈملىدىكى «كَجْدي kəqdi» پېئىلى ئۆتۈمسىز ئىدى، «اُلْ اَني كَجُرْدي ol anï kəqürdi — ئۇ ئۇنى كەچۈردى» دېگەندە بۇيرۇق پېئىل ئاخىرىغا «ر – r» ھەرپى قوشۇلۇش بىلەن
115 II
ئۆتۈملۈك پېئىلغا ئايلانغان. «سُوفْ تَمْدي suv tamdï — سۇ تامدى» دېگەن// جۈملىدىكى «تَمْدي tamdï» پېئىلمۇ ئۆتۈمسىز.

تۈركلەرنىڭ «مني كُذْتي məni küžti — مېنى كۆتتى» دېگەن سۆزنىڭمۇ مۇشۇ قىياس بىلەن قاراش كېرەك. ئوغۇزلار بەزىدە «ر – r» نىڭ ئورنىغا

«ز – z»نى ئىشلىتىدۇ. مەسىلەن: «ئۇ مال ئالدۇردى» دېمەكچى بولسا، «اُلْ تَڤَارْ اَلْدُزْدِي ol tavar alduzdi» دەيدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «اَلْـدِي aldï» ئىدى.

تَبِشْـدِي təpixdi تېپىشتى، پۇت تېپىشتى. اُلْ مَـنِـنْكْ بِـرْلا تَبِشْـدِي ol mənin̡ birlə təpixdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن تېپىشتى (تَبِشُـورْ – تبشْـماكْ təpixür - təpixmək).

قَبِشْـدِي kapïxdï تالاشتى، بۇلاشتى. اُلْ مـنـاكْ بـرْلا تُـبقْ قبشْـدي ol mənin̡ birlə topïk kapïxdï ئۇ مېنىڭ بىلەن توپۇق تالاشتى، يەنى مېنىڭ بىلەن چۆگەن ئويۇنىدا توپۇق تالاشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قبشُـورْ – قبِشْماقْ kapïxur - kapïxmak).

قُبْشْـدِي kopuxdï قوپۇشتى. اُلْ مـناكْ بـرْلا قُبْشْـدِي ol mənin̡ birlə kopuxdï — ئۇ مېنىڭ بىلەن قوپۇشۇپ باقتى. قوپۇشتا ياردەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ// 116 II (قُبُشُورْ – قُبُشْماقْ kopuxur - kopuxmak).// 312

كُبْشْدِى kobüxdi يۆمەشتى. اُلْ منكا تُونْ كُبْشْدِي ol man̡a ton kobüxdi — ئۇ ماڭا تون يۆمىشىپ بەردى. يۆمەشتە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كُبُشُورْ – كُبُشْماكْ kobüxür - kobüxmək).

بتشْدِي bitixdi پۈتۈشتى، يېزىشتى. اُلْ منكا بتْ بتشْـدِي ol man̡a bitik bitixdi — ئۇ ماڭا خەت پۈتۈشۈپ بەردى. يېزىشتا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بِتِشُورْ – بِتِشْماكْ bitixür - bitixmək).

بتشْتلارْ bitixtilər پۈتۈشتى. اوُلارْ اِكّي بِتِشْتلارْ olar ikki bitixtilər — ئۇلار ئىككىسى پۈتۈشتى، يەنى ئۇلار بىر - بىرىگە قىلغان دەۋاسىدا پۈتۈشتى (بتشُورْلارْ – بتشْماكْ bitixürlər - bitixmək).

تُتْشْدِيلارْ tutuxdïlar تۇتۇشتى. اُلارْ اَكّـى تُتْشْـدِيلارْ olar ikki tutuxdïlar — ئۇلار ئىككىسى (بىر - بىرى بىلەن) تۇتۇشتى. بىر نەرسە باشقا بىر نەرسىگە يېپىشىپ قالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُتُشُورْ – تُتُشْماقْ tutuxur - tutuxmak).

تُتْشْدِي tütüxdi تۈتۈشتى. اُلْ منكـا كـيـاكْ تُتْشْـدِي ol man̡a kəyik tütüxdi// 117 II — ئۇ ماڭا كېيىك تۈتۈشۈپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. تۈتۈشتا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلارْ اكّى تُتُشْدِيلارْ olar ikki tütüxdilər —

ئۇ ئىككىسى جاڭجاللىشىپ قالدى. سۆزنىڭ ئەسلى ئاۋۋالقىسى.(تُتشُورْ - تُتشْماكْ *tütüxür - tütüxmək*).

تتشْدي tïtïxdï تىتىشتى. اُلْ منكا يُونكْ تتشْدي *ol maŋa yuŋ tïtïxdï* — ئۇ ماڭا يۇڭ تىتىشىپ بەردى. تىتىشتا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ئىككى كىشى بىر - بىرىنىڭ كىيىمىنى يىرتىشىشىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تتشُورْ - تتشْماقْ *tïtïxur – tïtïxmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

سُكُشُبْ اُرْشُرْ اُتْرا تُونْ تتشُورْ

*səküxüp urxur otra ton tïtïxur*

سۆكۈشۈپ (تىللىشىپ) ئۇرۇشار، ئارىدا تون تىتىلار.

يەنى سۆكۈشۈشتىن ئۇرۇش چىقىپ، ئارىدا چاپان يىرتىلىدۇ. بۇ ماقال كىشىلەرنى سۆكۈشۈش، تىللىشىشتىن ئۆزىنى تارتىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

ستشْدي satïxdï سېتىشتى. اُلْ منكا تَڤارْ ستشْدي *ol maŋa tavar satïxdï* — ئۇ ماڭا مال سېتىشىپ بەردى. سېتىشتا بەسلەشىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَتِشُورْ – سَتِشْماقْ *satïxur – satïxmak*).//118 II

قتشْدي katïxdï قېتىشتى. اُلْ منِنْكْ بِرْلا تَلْقانْقا ياغْ قتشْدي *ol məniŋ birlə talkanka yaq katïxdï* — ئۇ مېنىڭ بىلەن تالقانغا ياغ قېتىشىپ باقتى. قېتىش (قوشۇش)تا ياردەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قَتِشُورْ – قَتِشْماقْ *katïxur - katïxmak*).

كتشْدي kətixdi كېتىشتى، ئايرىلىشتى. اُلارْ بِرْ اِكِنْديدِنْ كتشْدي *olar bir ikindidin kətixdi* ئۇلار بىرى ئىككىنچىسىدىن ئايرىلدى، يەنى بىر - بىرىدىن ئايرىلىپ كېتىشتى (كتشُورْ كتشْماكْ *kətixür - kətixmək*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن://313

---

[1] بۇ جۈملىنىڭ ئەرەبچىسى ئەسلى تېكىستكە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. بىزنىڭ قارىشىمىزچە، ئەرەبچە «المباراة — بەسلىشىش» سۆزى بىلەن « أعانني — ياردەملىشىش» سۆزىنىڭ ئورنى ئالمىشىپ قالغان. بىز تۈزەپ تەرجىمە قىلدۇق.

| | | |
|---|---|---|
| يَرَغْ بُلُبْ يَغُشْدِي | *yaraq bulup yaqruxdi* | [پۇرسەت تېپىپ يېغىلاشتى، |
| اَرْتُقْلُقِنْ سُكُشْدِي | *ortaklïkïn*[1] *søküxdi* | ئورتاقلىقنى بۇزۇشتى. |
| قُلُنْ قَبُبْ كَتِشْدِي | *kulun kapup kətixdi* | قۇلۇننى بۇلاپ كېتىشتى، |
| 119 II سُرْدا مَنِكْ قُويُمي// | *sürdi*[2] *məniŋ koyumï* | سۇرۇپ كەتتى قويۇمنى.] |

پايدا ئالغاندىن كېيىن، بىرمۇنچە نەرسىلىرنى يوشۇرۇۋالغان شېرىك توغرىسىدا شۇنداق دېيىلگەن: ئۇ پۇرسەت تېپىپ قۇلۇنۇمنى ئوغرىلاپ كەتتى، شېرىكچىلىكنى بۇزدى، قويلىرىمنى ھەيدەپ كەتتى، مەندىن ئايرىلدى.

لقِنْ لكنْ lïkïn likin بۇلار «بىلەن» مەنىسىدىكى قوشۇمچىلار بولۇپ، «ل — *l*» ھەرپى بەزىدە//كەسرە، بەزىدە زەممە بىلەن كېلىدۇ. بۇ قوشۇمچە بەزىدە ئەرەبچىدىكى 120 II ۋاستىچى باغلىغۇچى مەنىسىدە كېلىدىغان «ب» ۋەزىپىسىنى ئۆتەيدۇ. مەسىلەن: «بلكِنْ اُلُغْلُقْقا تَكْدمْ — *biliklig̣in*[3] *uluqlukka tegdim* بىلىملىك بولۇش بىلەن ئۇلۇغلۇققا ئېرىشتىم»، «اِدْكُولُكُنْ كَلْ ايسزْلكِنْ كَلْمَا — *əzgülükün kəl əsizlikin kəlmə* ياخشىلىق بىلەن كەل، يامانلىق بىلەن كەلمە».

بۇ ئىككى قوشۇمچىدا «ق — *k*» ئاساسىي ھەرپ بولۇپ، يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەندەك، پەقەت تەركىبىدە «ك — *k*» كەلگەن ۋە يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردىلا «ق - *k*» نىڭ ئورنىغا «ك *k*» كېلىدۇ، شۇنىڭدەك بۇ قوشۇمچىلار ئۇلانغان سۆزلەردە (قوشۇمچىدىن ئىلگىرى كەلگەن بوغۇمدا) زەممە بولسا «ل - *l*» ھەرپى زەممە بىلەن، كەسرە ياكى ساكىن كەسرە بىلەن كېلىدۇ.

بجِشْدِي pïqïxdï پىچىشتى، كېسىشتى، تىلىشتى. اُلْ مَنِنكْ بِرْلا يغاجْ بجشْدِي 121 II — *ol məniŋ birlə yïqaaq pïqïxdï* ئۇ مېنىڭ بىلەن ياغاچ كېسىشىپ باقتى،

---

[1] بۇ مىسرادىكى «اَرْتُقْلُقِنْ» سۆزىدىن ھېچقانداق مەنە چىقمىغانلىقتىن، بېسىم ئاتالاي ئۇنى «*ortaklïkïn*» دەپ تۈزەتكەن. مەھمۇد كاشغەرىيمۇ مەنىسىنى «شېرىكچىلىك» دەپ ئىزاھلىغان.

[2] بۇ مىسرادىكى «سُرْدا» سۆزىنىمۇ بېسىم ئاتالاي خاتا يېزىلىپ قالغان، توغرىسى «سُرْدِی *sürdi*» بولۇشى كېرەك، دەپ ئىزاھلىغان، بىز بۇلارنى مۇۋاپىق تاپتۇق.

[3] بۇ سۆز بۇ يەردە «بلكِنْ» شەكلىدە يېزىلغان. بۇ يەردە گەپ «لقِنْ»، «لكِنْ» قوشۇمچىسى ئۈستىدە كېتىپ بارىدۇ، يازما نۇسخىنىڭ يان ھاشىيىسىدە بۇ سۆز «بِلِكْلِكِنْ *biliklig̣in*» دەپ تۈزىتىلگەن. بىز كېيىنكىسىنى ئاساس قىلدۇق.

باشقىلاردىمۇ شۇنداق. كېسىشتە ياردەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بجشۇر - بجشْماق *piqïxur - piqïxmak*). ئىككى ئادەم ئايرىلىشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

سُوجْشْدِي süqüxdi چۆچۈكلەشتى، چۆچۈدى. سُوجْشْدِي ساتُّكْ *süqüxdi nəŋ* — نەرسە چۆچۈكلەشتى (سُجشُورْ – سُجشْماكْ *süqixür - süqixmək*)[1].

سجشْدِي səqixdi چېچىشتى. اُلْ مڭا يرْماقْ سجشْدِي *ol maŋa yarmak səqixdi* — ئۇ ماڭا يارماق چېچىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. چېچىشتا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَجشُورْ – سَجشْماكْ *səqixür - səqixmək*).

سُجُشْدِي suquxdï چۆچۈشتى، ئىرغىشتى، سەكرەشتى. اتْ لارْ قمُغْ سُجُشْدِي 122 II *atlar kamuƣ suquxdï* — ئاتلارنىڭ ھەممىسى ئۈركۈپ// سەكرەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُجُشُورْ – سُجُشْماقْ *suquxur - suquxmak*).

قجشْتِي kaqïxtï قېچىشتى. اُلارْ بيرْ بيرْدنْ قَجشْتِي *olar bir birdin kaqïxtï* — ئۇلار بىر – بىردىن قېچىشتى (قَجشُورْ – قَجشْماقْ *kaqïxur - kaqïxmak*).

قُجُشْدِي kuquxdï قۇچاقلاشتى. اُلْ منڭْ بِرْلا قُجُشْدِي *ol məniŋ birlə kuquxdï* — ئۇ مېنىڭ بىلەن قۇچاقلاشتى (قُجُشُورْ – قُجُشْماقْ *kuquxur - kuquxmak*).

كجشْتِي kəqixti كېچىشتى. اُلْ منڭْ بِرْلا سُوفْ كجشْتِي *ol məniŋ birlə suv kəqixti* — ئۇ مېنىڭ بىلەن سۇ كېچىشىپ باقتى// 314 (كَجشُورْ – كَجشْماكْ *kəqixür - kəqixmək*).

كُجشْدِي küqəxdi كۈچەشتى، تالاشتى. اُلارْ اِكّي تفارْ كُجشْدِي *olar ikki tavar küqəxdi* — ئۇ ئىككىسى بەسلىشىپ مال تالاشتى. تالىشىشتا ياردەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كُجَشُورْ – كُجَشْماكْ *küqəxür - küqəxmək*).

بُذْشْدِي büżüxdi بىلەشتى، ئۇسسۇل ئويناشتى. اُغْلانْ بُذْشْدِي *oƣlan büżüxdi* — 123 II بالىلار سەكرەپ ئويناشتى// (بُذْشُورْ – بُذْشْماكْ *büżüxür - büżüxmək*).

---

[1] بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدە «q – ج» ھەرپى زەممىلىك كەلگەن، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرىدە بولسا، كەسرىلىك كەلگەن. مۇشۇ خىلدىكى باشقا پېئىللارغا ئاساسلانغاندا، ئۇ زەممىلىك كېلىشى كېرەك ئىدى. بىز ئەسلىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

بُذْشْـــــدِي bużuxdï ئاجراشتى، ئـاجرىدى. بُذْشْـــــدِي نــــانْكْ bużuxdï nəŋ — نەرسـە (ئىككى پۆتنى كىرىپ ئاجراتقـاندەك) ئـاجرىدى (بُذْشُـــورْ - بُذْشْـــماقْ bużuxur - bużuxmak).

تذشْدِي tïżïxdï تـيـمـشـتـى، چەكلەشتى. الارْ بىرْ بيرِكْ تذنْدي olar bir birig tïżïxdï — ئۆلار بىر - بىرىنى تيمىشتى، يەنى بىرەر ئىشتىن ياندۇرۇشتى (تذشُورْ - تذِشْماقْ tïżïxur - tïżïxmak).

قدشْدِي kadïxdï قىيىشىپ بەردى. الْ منكا تُونْ قدشْدِي ol maŋa ton kadïxdi — ئۇ ماڭا كيىم قىيىشىپ بەردى (قَدشُورْ[1] - قَدشْماقْ kadïxur - kadïxmak).

قدشْـــــدِي kïdïxdï جىيەكلىشىپ بەردى. اُلْ مَنكـــــا بُــــرْكْ قدشْـــــدِي ol maŋa bərk kïdïxdi — ئۇ ماڭا بۆك جىيەكلىشىپ بەردى. ئايلانمىسى بار نەرسىنىڭ چۆرىسىنى تىكىپ چىقىشتا ياردەملىشىش ياكى بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قدشُرْ - قدشْماقْ kïdïxur - kïdïxmak).

124 II //

قُدْشْـــدِي koduxdï قويۇشتى، تاشلاپ قويۇشتى. الارْ بــيرْ بيرْكــا ايْــش قُدْشْـــدِي olar bir birgə ïx koduxdï — ئۇلار بىر- بىرگە ئىش قويۇشتى، يەنى بىر - بىرگە ئىشىنىپ، ئىشنى قويۇپ قويۇشتى (قُدُشُـــــورْ - قُدُشْــــــماقْ koduxur - koduxmak).

كُدْشْدِي küdüxdi كۈتۈشتى. الارْ بــيرْ بــيرلْ كُدْشْــدِي olar bir birig küdüxdi — ئۇلار بىر - بىرىنى كۈتۈشتى (كُدُشُورْ - كُدُشْماكْ küdüxür - küdüxmək).

برشْدِي barïxdï بېرىشتى. الارْ بــيرْ بيرْكــا برشْــدِي olar bir birgə barïxdi - ئۇلار بىر - بىرىنىڭكىگە بېرىشتى (بَرشُــورْ - بَرشْــماقْ barïxur - barïxmak). بېرىشىپ تۇرغان ياكى بېرىشتا بەسلەشكەنگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

بُرْشْـــدِي bürüxdi بۇرۇشتى ~ پۇرۇشتى، پۇرۇشۇپ بەردى. الْ منكــا بُرْمــا بُرْشْـــدِي ol maŋa bürmə bürüxdi — ئۇ ماڭا پۇرمە ( لېپەز ) پۇرۇشۇپ بەردى. تېرە خالتا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ ئاغزىنى پۇرۇشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُرُشُورْ - بُرُشْماكْ bürüxür - bürüxmək). 125 II //

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى (قدشُر) يېزىلماي قالغان، بىز قوشۇپ قويدۇق.

بۇرشدي buruxdï پۇرلەشتى، قورۇلدى. بُرْشْدي نانْكْ *buruxdï nəŋ* — نەرسە پۇرلەشتى، يەنى چىراي تۇرۇلگەنگە ئوخشاش پۇرلەشتى// [315] (بُرُشُورْ - بُرُشْماقْ *buruxur - buruxmak*).

برشْدي bərixdi بېرىشتى. اَلاَرْ بيرْ بيرْكا قيزْ بِرشْدي *olar bir birgə kïz bərixdi* - ئۇلار بىر - بىرىگە قىز بېرىشتى. ئىككى كىشى بىر - بىرىگە بىر نەرسە بېرىشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَرِشُورْ – بَرِشْماكْ *bərixür - bərixmək*).

تُرْشْدي turuxdï تەڭ تۇرۇشتى، قارشى تۇردى. كِچِكْ اُلُغْ بِرْلا تُرُشْدي *kiqik uluƣ birlə turuxdï* — كىچىكلەر چوڭلار بىلەن تەڭ تۇرۇشتى، تالاش - تارتىشتا تەڭ تۇردى (تُرْشُورْ – تُرْشْماقْ *turuxur - turuxmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كِجِكْ اُلُغْ قا تُرُشْماسْ قِرْغُوىْ سُنكْقُرْقا قَرِشْماسْ

*kiqik uluƣka turuxmas kïrƣuy soŋkurka karïxmas*

كىچىكلەر چوڭلارغا تەڭ تۇرالماس، قۇرغۇي شۇڭقارغا قارشى چىقالماس.

يەنى قۇرغۇي شۇڭقار بىلەن ئېلىشالمىغاندەك، كىچىكلەر ھەرقانچە غەيرەتلىك بولسىمۇ، چوڭلارغا تەڭ تۇرالمايدۇ. چۈنكى، چوڭلارنىڭ ھىيلىسى ۋە تەدبىرى كۆپ بولىدۇ.// 126 II

ترشْدي tirəxdi تىرەشتى، تىركەشتى. اَلْ مانكْ برْلا ترشْدي *ol məniŋ birlə tirəxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن تىركەشتى. ھەرقانداق نەرسىنى تىرەشتە ۋە دەرۋازىنى دەم بىلەن تىرەپ بېكىتىشتە يارەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تِرَشُورْ – تِرَشْماكْ *tirəxür - tirəxmək*).

تُرْشْدي türüxdi تۈرۈشتى، تۈرتەكلەشتى. اَلْ منكا بتك تُرُشْدي *ol maŋa bitik türüxdi* — ئۇ ماڭا كىتاب تۈرۈشۈپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُرْشُور – تُرْشْماكْ *türüxür - türüxmək*). تۈرۈشتە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

ترشْدي tərixdi تېرىشتى، تېرىشىپ بەردى. اَلْ مَنكا يمشْ ترشْدي *ol maŋa yəmix tərixdi* — ئۇ ماڭا يېمىش (مېۋە) تېرىشىپ بەردى. ھەرقانداق

نەرسىنى تېرىش - توپلاشتا ياردەملىشىش ۋە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَرِشُورْ – تَرِشْماكْ tərixür - tərixmək).

ترِشْدِي tirəxdi تىرەجىدى. يِلْقِي تُيغَنْ تِرِشْدِي yilki tuyaqïn tirəxdi ئات تۇيىقىنى تىرەپ تۇرۇۋالدى، يەنى ئات تىقىنچىلىقتىن ماڭماي تىرەجەپ تۇرۇۋالدى127 II// (تَرَشُورْ – تَرَشْماكْ tirəxür - tirəxmək).

سرِشْدِي sarïxdï ئوراشتى، يۆگەشتى. اُلْ مَنكَا سُوقْلُقْ سرِشْدِي — ol maŋa suvluk sarïxdï ئۇ ماڭا سەللە يۆگىشىپ بەردى. ھەرقانداق نەرسىنى يۆگەش ياكى تۇرۇشتە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سرِشُورْ – سَرِشْماقْ sarïxur - sarïxmak).

سْرُشْدِي soruxdï شورىدى، ئېچىۋالدى. تُونْ تارِكْ سْرُشْدِي ton tərig soruxdï — كىيىم تەرنى ئېچىۋالدى (سُرُشُورْ – سُرُشْماقْ soruxur - soruxmak).

سُرِشْدِي surïxdï سۈرلەشتى، سۈرلۈك تۇسكە كىردى. انِكْ يُوزِي سُرِشْدِي — anïŋ yüzi surïxdï ئۇنىڭ يۈزى سۈرلەشتى (يەنى سۈرلۈك تۇسكە كىردى) (سُرِشُورْ – سُرِشْماقْ surïxur - surïxmak).

316

سرِشْدِي sirïxdï شىرىشتى. قِيزْ اناسِكَا//كِذِزْ سرِشْدِي kïz anasïŋa kiżiz sirïxdi — قىز ئانىسىغا كىگىز شىرىشىپ بەردى، يەنى تۇركمەن كىگىز ئۆيلىرىنىڭ يوپۇق ۋە پەردىلىرىنى شىرىشتا ئانىسىغا ياردەملەشتى (سِرِشُورْ – سِرِشْماقْ sirïxur - sirïxmak.)//128 II

سُرُشْدِي sürüxdi سۈرۈشتى، سۈركەشتى، قوغلاشتى: سۈرۈشتۈردى. اَذْغِرْ قِسْراقْ بِرْلا سُرُشْدِي — ażɣïr kïsrak birlə sürüxdi ئايغىر بايتال بىلەن سۈركەشتى، يەنى بايتالنى چىشلەپ ئويناشتى. ئايغىر بايتالغا چاپماقچى بولغاندا شۇنداق قىلىدۇ. اُلْ مَنِكْ بِرْلا سُرُشْدِي ol məniŋ birlə sürüxdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن قوغلاشتى. اُلْ انْدا الِمِنْ سُرُشْدِي ol anda alïmïn sürüxdi — ئۇ ئۇنىڭدىن ئېلىشىنى سۈرۈشتۈردى، قەرزىنى بېرىشنى تەلەپ قىلدى (سُرُشُورْ – سُرُشْماكْ sürüxür - sürüxmək).

قِرِشْتِي karïxtï كىرىشتى، قېرىشتى. بُرِي تِيشِي قِرِشْتِي bəri tïxi karïxtï — بۆرىنىڭ چىشى كىرىشتى. بۆرە ئايدا بىر ھەپتە ھېچنېمە يېمەي، ھاۋا

يۇتىدۇ، شۇ چاغدا ئۇنىڭ چىشى كىرىشىپ قالىدۇ. تُنْ كُنْ بِرْلا قرِشْدِي *tün kün birlə karïxdi* [1] — تۈن كۈن بىلەن قېرىشتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: // 129 II

ياىْ قشْ بلا قرشْتِ *yay kïx bilə karïxti* [ياز قىش بىلەن قېرىشتى،

ارْدَمْ ياسنْ قُرشْتِ *ərdəm yasïn kurïxti* ئەردەم ياسىنى قۇرۇشتى.

جَرِكْ تُتُبْ كُرَشْتِ *qərik tutup kürəxti* چېرىك تۇتۇپ كۈرەشتى،

اُقْتاغلى اتْرُشُورْ *oktaqalï utruxur* ئوقلاشقىلى تاس قالدى.]

ياز قىش بىلەن قېرىشتى، ئۇلار ھۈنەر ياسىنى قۇرۇپ، بىر- بىرى بىلەن سەپ تارتىپ كۈرەش قىلدى، بىر - بىرىنى ئوققا تۇتماقچى بولۇۋاتىدۇ.

قرِشْتيلارْ karïxtïlar قېرىشتى، قارشىلاشتى: قارشى ئالدى. اكّي بكْلارْ قرِشْتيلارْ *ikki bəglər karïxtïlar* — ئىككى بەگ قېرىشتى، قارشىلىشىپ ئۇرۇشتى. اُلْ مَنْكا // يُولْدا قرِشْتِي *ol maŋa yolda karïxti* // 130 II — ئۇ ماڭا يولدا ئالدىمغا چىقتى (قَرِشُورْ – قَرِشْماقْ *karïxur - karïxmak*).

قُرْشْتِ kuruxti قۇرۇشتى. اُلْ منِنْكْ برْلا يا قُرْشْتِي *ol məniŋ birlə ya kuruxti* — ئۇ مېنىڭ بىلەن يا قۇرۇشۇپ باقتى. قۇرۇشتا يارەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قُرُشُورْ – قُرُشْماقْ *kuruxur - kuruxmak*).

قُرْشْدِي kuruxdï قۇرۇدى. ئتْماكْ قمْغْ قُرْشْدِي *ətmək kamuq kuruxdï* — نان پۈتۈنلەي قۇرۇدى، يەنى ناننىڭ ھەممە يېرى قۇرۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قُرْشُورْ — قُرُشْماقْ *kuruxur - kuruxmak*).

قُرُشْتِي koruxtï قورۇشتى، قوغداشتى. اُلْ مَنكا قُرُغْ قُرُشْتِي *ol maŋa koruq koruxti* — ئۇ ماڭا قورۇق قوغدىشىپ بەردى (قُرُشُورْ – قُرُشْماقْ *koruxur - koruxmak*).

---

[1] «قرشْتِي»، «قَرشْدِي» سۆزلىرىنىڭ ئىملاسى ئەسلىي تېكىستتە مۇشۇنداق ئىككى خىل يېزىلغان. بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكلى يازما نۇسخىدا يېزىلماي قالغان، بىز قوشۇپ قويدۇق.

قرشْدي k̡ïrïxdï قىرىشتى. اُلْ منكا ييرْ قرشْدي *ol maŋa yər k̡ïrïxdï* [317] —// ئۆ ماڤا يەر قىرىشىپ بەردى. قىرىشتا// [131 II] بەسلىشىشكىمۆ شۆنداق دېيىلىدۆ (قرشُورْ - قرشْماقْ *k̡ïrïxur - k̡ïrïxmak*).

كرِشْدي kərixdi كېرىشتى، تارتىشتى. اُلْ منكا يبْ كرِشْدي *ol maŋa yïp kərixdi* — ئۆ ماڤا يىپ كېرىشىپ بەردى. كېرىشتە بەسلىشىشكىمۆ شۆنداق دېيىلىدۆ (كَرِشُورْ - كَرِشْماكْ *kərixür - kərixmək*).

كرِشْدي kərixdi تارتىشتى، تالاشتى، تاكاللاشتى. اُلْ انكْ بِرْلا كرِشْدي *ol anïŋ birlə kərixdi* — ئۆ ئۆنىڭ بىلەن (بىرەر نەرسە ئۆستىدە) تارتىشتى، تالاشتى. اُلْ اَنِكْ بِرْلا كَرِشْدي *ol anïŋ birlə kərixdi* — ئۆ ئۆنىڭ بىلەن تاكاللاشتى، يەنى گەپ تالاشتى (كَرِشُورْ - كَرِشْماكْ *kərixür - kərixmək*).

كُرُشْدي kərüxdi كۆرۈشتى، قاراشتى. اُلْ منكْ بِرْلا كُرُشْدي *ol məniŋ birlə korüxdi* — ئۆ مېنىڭ بىلەن كۆرۈشتى. باشقا نەرسىلەرنىڭ بىر - بىرىنى كۆرۈشىشىمۆ شۆنداق دېيىلىدۆ (كُرِشُورْ - كُرِشْماكْ *kərixür - kərixmək*).

كُرشْدي kürəxdi كۈرەشتى. اُلْ منكا قارْ كُرشْدي// [132 II] *ol maŋa k̡ar kürəxdi* — ئۆ ماڤا قار كۈرىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۆ شۆنداق. كۈرەشتە بەسلىشىشكىمۆ شۆنداق دېيىلىدۆ (كُرَشُورْ - كُرَشْماكْ *kürəxür - kürəxmək*).

كرِشْدي kirixdi كىرىشتى. اُلْ منكْ برْلا ايْشقا كرِشْدي *ol məniŋ birlə ïxk̡a kirixdi* — ئۆ مېنىڭ بىلەن ئىشقا كىرىشتى، يەنى ئۆ بىر ئىشقا كىرىشىشتە مېنىڭ بىلەن بەسلەشتى. باشقىلاردىمۆ شۆنداق (كرشُورْ - كرشْماكْ *kirixür - kirixmək*).

بَزْشْدي bəzəxdi بېزەشتى. اُلْ منكا بزكْ بزشْدي *ol maŋa bəzək bəzəxdi* — ئۆ ماڤا بېزەك بېزىشىپ بەردى. بېزەشتە بەسلىشىشكىمۆ شۆنداق دېيىلىدۆ (بَزَشُورْ - بَزَشْماكْ *bəzəxür - bəzəxmək*).

بُزُشْدي buzuxdï بۇزۇشتى. اُلْ منكا اڤْ بُزُشْدي *ol maŋa əv buzuxdï* — ئۆ ماڤا ئۆي بۇزۇشۇپ بەردى. بۇزۇشتا بەسلىشىشكىمۆ شۆنداق دېيىلىدۆ (بُزُشُور - بُزُشْماقْ *buzuxur - buzuxmak*).

تزشدي təzixdi تېزىشتى. اَلاَرْ اِكّي تِزِشْدي *olar ikki təzixdi* — ئۇلار ئىككىسى تېزىشتى، بىر - بىرىدىن تېزىشىپ كەتتى (تَزِشُورْ - تَزِشْماكْ *təzixür - təzixmək*).//[133 II]

تُزْشدي[1] tüzəxdi تۈزلەشتى. اُلْ منكا يِيرْ تُزْشدي *ol maŋa yər tüzəxdi* — ئۇ ماڭا يەر تۈزلىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بىرەر نەرسىنى تۈزلەشتە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُزَشُورْ - تُزَشْماكْ *tüzəxür - tüzəxmək*).

تزشدي tizixdi تىزىشتى. اُلْ مننْ بِرْلا يِنْجُو تِزِشْدي *ol məniŋ birlə yinqü tizixdi*[2] — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئۈنچە تىزىشىپ باقتى. شېئىر، قوشاق ۋە باشقا نەرسىلەرنى تىزىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ، بىرەر نەرسىنى تىزىش ئىشىدا ياردەملىشىشكىمۇ شۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تِزِشُورْ - تِزِشْماكْ *tizixür - tizixmək*).

قزشدي kazïxdï قېزىشتى. اُلْ منكا يِيرْ قَزِشْدي *ol maŋa yər kazïxdï* —//[134 II] ئۇ ماڭا يەر قېزىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. قېزىش ئىشىدا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قَزِشُورْ - قَزِشْماقْ *kazïxur - kazïxmak*).

كزشدي kəzixdi كېزىشتى. اُلْ منكا يِيرْ كزِشْدي *ol maŋa yər kəzixdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن يەر يۈزىنى كېزىشتى، يەنى ئۇ مېنىڭ بىلەن جاھان كېزىشىپ باقتى (كِزِشُورْ — كِزِشْماكْ *kəzixür - kəzixmək*).

كُزشتي kɵzəxti كوچىلاشتى. اُلْ منكا اُوتْ كُزِشْتي *ol maŋa ot kɵzəxti* —//[318] ئۇ ماڭا ئوت كوچىلىشىپ بەردى. ئوت كوچىلاشتا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كُزَشُورْ - كُزَشْماكْ *kɵzəxür - kɵzəxmək*).

بسشدي basïxdï بېسىشتى. اُلْ منكا اُيما بسشْدي *ol maŋa oyma basïxdï* — ئۇ ماڭا پايپاقلىق بېسىشىپ بەردى، يەنى پايپاق قىلىنىدىغان تۈركمەن كىگىزىنى

---

[1] بۇ سۆز بۇ يەردە «تُزْشدي *tüzüxdi*» شەكلىدە يېزىلسىمۇ، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرى «تُزَشُورْ - تُزَشْماكْ *tüzəxür - tüzəxmək*» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ سۆزنىڭ يازما نۇسخا 268 - بەتتە «تُزارْ *tüzər*» ۋە 308 - بەتتە «تُزَرْدي - تُزَرْماكْ *tüzərdi - tüzərmək*» شەكلىدە يېزىلغانلىقىنى ۋە بۇ جايدىكى مەستەر شەكلىنىڭ ئىملاسىنى، شۇنىڭدەك بۇ پېئىل تومۇرلىرىنىڭ مەنىسى بىر ئىكەنلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ، «*tüzəxdi*» دەپ ئالدۇق.

[2] بۇ سۆز ئەرەبچىسىگە قارىغاندا «منكا» ئەمەس «مننْ برْلا *məniŋ birlə* مېنىڭ بىلەن» بولغان بولسا، توغرا بولاتتى. بىز ئەسلىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

بېسىشىپ بەردى. ھەرقانداق كۆپچۈپ چىققان، پوپاك نەرسىنى بېسىپ
135 II
چىڭداشقىنى شۇنداق دېيىلىدۇ//(بَسِشُورْ – بَسِشْماقْ *basïxur - basïxmak*).

بُسُشْدِي pusuxdï پىستىرما قويۇشتى. بكْلَرْ بُسُشْدِي *bəglər pusuxdï* — بەگلەر بىر - بىرىگە قارشى پىستىرما قويۇشتى (بُسُشُورْ – بُسُشْماقْ *pusuxur - pusuxmak*).

سُسُشْدِي süsüxdi ئۈسۈشتى. اِكّي قُجْغارْ سُسُشْدِي *ikki koqŋar süsüxdi* — ئىككى قوچقار ئۈسۈشتى (سُسُشُرْ – سُسُشْماكْ *süsüxür - süsüxmək*).

كَسِشْدِي kəsixdi كېسىشتى. اُلْ مَنْكا يِغاجْ كَسِشْدِي *ol maŋa yïqaq kəsixdi* — ئۇ ماڭا ياغاچ كېسىشىپ بەردى. كېسىش ئىشىدا بەسلەششكىنى شۇنداق دېيىلىدۇ (كَسِشُورْ – كَسِشْماكْ *kəsixür - kəsixmək*).

كُسَشْدِي küsəxdi ئارزۇ قىلىشتى. اِرَنْ قَمُغْ تَوارْ كُسَشْدِي *ərən kamuq tavar küsəxdi* — ھەممە ئادەم تاۋار (مال) ئارزۇ قىلىشتى. مال بىلەن پەخىرلىنىشكىنى شۇنداق دېيىلىدۇ (كُساشُورْ – كُسَشْماكْ *küsəxür - küsəxmək*).

136 II
بُغُشْدِي booquxdï بوغۇشتى. اُلارْ اِكّي بُغُشْدِي *olar ikki booquxdï*—//ئۇلار ئىككىيلەن (بىر- بىرىنى) بوغۇشتى (بُغُشُورْ – بُغُشْماقْ *booquxur – booquxmak*).

سَغِشْدِي saoqïxdï سېغىشتى. اُلارْ اِكّي سُوتْ سَغِشْدِي *olar ikki süt saoqïxdï* — ئۇلار ئىككىيلەن سۈت سېغىشتى، سۈت سېغىشتا بەسلەشتى. سېغىشتا ياردەملىشىشكىنى مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (سَغِشُورْ – سَغِشْماقْ *saoqïxur – saoqïxmak*).

سُغُشْدِي sooquxdï سوۋۇشقا باشلىدى. اُودْ سُغُشْدِي *od sooquxdï* — كۈن (ۋاقىت، ھاۋا) سوۋۇشقا باشلىدى (سُغُشُورْ – سُغُشْماقْ *sooquxur - sooquxmak*).

تُفِشْدِي tüvixdi: اُلْ مَنِكْ بِرْلا اَتْ تُفِشْدِي *ol məniŋ birlə ət tüvixdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) زىخقا گۆش ئۆتكۈزۈشتى. زىخقا گۆش ئۆتكۈزۈشتە ياردەملىشىشكىنى شۇنداق دېيىلىدۇ. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُفِشُورْ – تُفِشْماكْ *tüvixür - tüvixmək*).

سَفَشْدِي savaxdï ساۋاشتى، ئۇرۇشتى. اُلارْ اِكّي سَفَشْدِي *olar ikki savaxdï* — ئۇلار ئىككىيلەن ئۇرۇشتى. ئوغۇزچە (سَفَشُورْ – سَفَشْماقْ *savaxur - savaxmak*).

سَقشْدى səvixdi سۆيۈشتى، ياخشى كۆرۈشتى. اُلارْ اِكّى 137 II // سَقشْدى olar ikki səvixdi —
ئۇلار ئىككىيلەن سۆيۈشتى، بىر - بىرىنى ياخشى كۆرۈشتى (سَقشُورْ - سَقشْماكْ
(səvixür - səvixmək).

سُقشْدى suvïxdï سۇيۇلۇپ كەتتى، بوشاپ كەتتى. يُغُرْمشْ اُونْ سُقشْدى
319 // يۇغۇرۇلغان خېمىر سۇيىنىڭ كۆپلۈكىدىن بوشاپ — yuqurmïx un suvïxdï
كەتتى. ھەرقانداق سۇيۇق نەرسە سۇنىڭ جىقلىقىدىن سۇيۇلۇپ كەتسىمۇ شۇنداق
دېيىلىدۇ (سُقشُورْ - سُقشْماقْ suvïxur - suvïxmak).

سُقشْدى suvaxdï سۇۋاشتى. اُلْ منكا اَقْ سُقشْدى ol maŋa əv suvaxdï — ئۇ ماڭا
ئۆي سۇۋىشىپ بەردى. سۇۋاشتا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سُقشُورْ -
سُقشْماقْ suvaxur - suvaxmak).

قُقشْدى kavuxdï قوۋۇشتى. اِرْكنْ تشيقا قُقشْدى ərkək tïxïka kavuxdi — ئەركەك
خوتۇنغا قوۋۇشتى، يەنى ئۆيلەندى. بۇ سۆز ئەسلىدە بىر نەرسىنىڭ يەنە بىر
نەرسىگە ئۇلىنىشى ياكى باغلىنىشى دېگەن مەنىنى بېرىدۇ. مەسىلەن: «قداشْ
قداشْقا قُقشْدى 138 II // kadax kadaxka kavuxdi — قاياش قاياشقا قوۋۇشتى» دېگەنگە
ئوخشاش. ئىككى خان ئارىسىدا يارىشىش ئۈچۈن بولغان ئۇچرىشىشنى «قفشْتْ
kavxut» دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تاغْ تاغْقا قُقشْماسْ كِشي كِشيكا قُقشُورْ

*taɣ taɣka kavuxmas kixi kixigə kavuxur*

تاغ تاغقا قوۋۇشماس، ئادەم ئادەمگە قوۋۇشۇر.

(قُقشُورْ قُقشْماقْ kavuxur - kavuxmak). بۇ سۆزدىكى يۇمشاق ئېيتىلىدىغان
«ف - v» (يەنى «ڤ - v» ) نى «و - ۋاۋ» غا ئالماشتۇرسىمۇ بولىدۇ.

قُقشْديلارْ kovuxdïlar قوغلاشتى. اُلارْ بِرْ اِكِنْدى قُقشْديلارْ
olar bir ikindini kovuxdïlar — ئۇلار بىر - بىرىنى قوغلاشتى (قُقشُورْ -
قُقشْماقْ kovuxur - kovuxmak).

بقشْدِي bak̡ïxdï بېقىشتى، قاراشتى. اُلارْ بِيرْ بِيرْكا بَقشْدِي *olar bir birgə bak̡ïxdi* — ئۇلار بىر - بىرىگە بېقىشتى، يەنى ئۇلار بىر - بىرىگە قىيا باقتى (بَقِشُورْ — بَقشْماقْ *bak̡ïxur - bak̡ïxmak̡*).

تُقشْتِي tok̡uxtï ئۇرۇشتى، توقۇنۇشتى. بَكْلارْ تُقشْتِي *bəglər tok̡uxti* // [139 II] — بەگلەر توقۇنۇشتى، ئۇرۇشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُقشُور - تُقشْماقْ *tok̡ïxur - tok̡ïxmak̡*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| كُجِي تنَكِي تُقِشْتِ | *küqi təŋi tok̡ïxtï* |
| اُغُشْ قُونُمْ اُقُشْتِ | *oqux k̡onum ok̡uxtï* |
| جَرِكْ تَبا يَقِشْتِ | *qərik taba yak̡ïxtï* |
| بِرْكا كَلِبْ اُجْ اُتارْ | *birgə kəlip əq utar* |

[ كۈچى يەتكۈچە توقۇنۇشتى،

ئۇرۇق - جەمەتىنى چاقىرىشتى.

چېرىك تەرەپكە يېقىنلاشتى،

بىللە كېلىپ ئۆچ ئالار. ]

بىر كىشى تەرىپلىنىپ مۇنداق دېيىلگەن: كۈچىنىڭ بارىچە ئۇرۇشتى، پۈتۈن ئۇرۇق - ئايمىقىنى چاقىرىپ، سەپكە يېقىنلىشىپ ئۇرۇشقا كىرىشتى، ھەممەيلەن توپلىنىپ كېلىپ ئۆچ ئالماقچى. // [140 II]

تقشْتِي tïk̡ïxtï تىقىلىشتى. كِشِي اِڤْدا تِقِشْتِي *kixi əvdə tïk̡ïxti* — كىشىلەر ئۆيگە تىقىلىشتى، تىقما - تىقماق بولۇپ كەتتى (تقشُورْ — تقشْماقْ *tïk̡ïxur - tïk̡ïxmak̡*).

جَقشْدِي qak̡ïxdï چېقىشتى. اُلْ منكا چقْماقْ جقشْدِي *ol maŋa qak̡mak̡ qak̡ïxdï* — ئۇ ماڭا چاقماق چېقىشىپ بەردى. چېقىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (جَقِشُورْ — جَقِشْماقْ *qak̡ïxur - qak̡ïxmak̡*).

جقشْدي qïk̡ïxdï چىقىشتى. اُلارْ اِكّي اِڤْدِن جقشْدي — olar ikki əvdin qïk̡ïxdï ئۇلار ئىككىسى ئۆيدىن چىقىشتى، يەنى ئۆيدىن چىقىشتا بەسلەشتى. چىقىشتا ياردەملىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (جقِشُورْ — جقِشْماقْ qïk̡ïxur - qïk̡ïxmak). //320

سُقْشْدي sok̡uxdï سوقۇشتى. اُلْ مَنكا تُوزْ سُقْشْدي — ol maŋa tuz sok̡uxdï ئۇ ماڭا تۇز سوقۇشۇپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. سوقۇش - يانجىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (سُقْشُرْ — سُقْشْماقْ sok̡uxur - sok̡uxmak).

سقْشْدي sïk̡ïxdï سىقىشتى. اَلْ مَنكا اُزُمْ سقْشْدي// ol maŋa üzüm sïk̡ïxdï — ئۇ ماڭا ئۈزۈم سىقىشىپ بەردى. بىرەر نەرسىنى سىقىش ئىشىدا بەسلىشىشكىمۇ[1] شۇنداق دېيىلىدۇ (سقشُورْ — سقشْماقْ sïk̡ïxur - sïk̡ïxmak). II 141 كشي سقشْدي kixi sïk̡ïxdï — كىشىلەر سىقىلىشىپ كەتتى، يەنى قىستىلىشىپ كەتتى.

ققشْدي k̡ak̡ïxdï قېقىشتى، ئاچچىقلاندى. اَرَنْ قمُغْ ققشْدي ərən k̡amuƣ k̡ak̡ïxdï — كىشىلەر بىر - بىرىگە ئاچچىقلاندى، بىر - بىرىنى (چەتكە) قېقىشتى.

ققشْدي k̡ak̡ïxdï قېقىشتى، ئۇرۇشتى. اُلارْ اِكّي بَشْرا ققشْدي olar ikki baxra k̡ak̡ïxdï — ئۇلار ئىككىسى (بىر - بىرىنىڭ) بېشىغا ئۇرۇشتى (ققشُورْ — ققشْماقْ k̡ak̡ïxur - k̡ak̡ïxmak).

بكشْدي bəkixdi بېكىشتى، بېكىدى، چىڭىدى. بكشْدي نانْكْ bəkixdi nəŋ نەرسە بېكىدى، چىڭىدى (بكُوشُرْ// — بكشْماكْ bəkixür[2] - bəkixmək). II 142

بُكْشْدي büküxdi بۇكۇشتى ~ پۇكۇشتى. اُلْ منكا تَلْ بُكْشْدي — ol maŋa tal büküxdi ئۇ ماڭا تال پۇكۇشۇپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُكُشُورْ — بُكُشْماكْ büküxür - büküxmək). بۇ سۆز قاتتىق «ك - k» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

---

[1] بۇ يەردىكى ئىككىنچى جۈملىنىڭ ئەرەبچىسىدە «اَلْمُبَاراة - بەسلىشىش» سۆزىنىڭ ئورنىغا «الاعانة — ياردەملىشىش» سۆزى يېزىلىپ قالغان. بەسلىشىش مەنىسى ئۇچۇن كەلتۈرۈلگەن مىساللاردا بۇ سۆز «المباراة» بولۇپ كەلگەچكە، بىز تۈزىتىپ تەرجىمە قىلدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «بكُوشُرْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز «ك - k» ھەرپىنى كەسرىلىك قىلىپ، «bəkixür» دەپ ئالدۇق.

بُكْشْدِي bøgüxdi بۆگۈشتى، توسۇشتى. اُلْ مَنكا سُوِقْ بُكُشْدى *ol maŋa suv bøgüxdi* — ئۇ ماڭا سۇ بۆگۈشۈپ بەردى. سۇ بۆگۈشتە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُكُشُورْ – بُكُشْماكْ *bøgüxür - bøgüxmək*).

تكشْدِي təgixdi تېگىشتى، ئۇچراشتى. اُلارْ اِكّي بكْكا تكشْدِي *olar ikki bəgkə təgixdi* — ئۇلار ئىككىسى بەگكە ئۇچراشتى، يەنى بەگنىڭ ئالدىغا دەۋالىشىپ باردى.

143 II
تكشْدِي təgixdi تېگىشتى، تەگدى. مَننْ الكمْ تَرُسْقا تَكشْدِي // *məniŋ əlikim taruska təgixdi* — مېنىڭ قولۇم تورۇسقا تەگدى (تَكشُورْ – تَكشْماكْ *təgixür - təgixmək*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

مُوِشْ يَقْرِيقا تَكِشْماسْ اَيُرْ كِشي نَنكي يَرَشْماسْ

*mux yakrika təgixməs ayur kixi nəŋi yaraxmas*

مۇشۇك قوزۇقتىكى چاۋا ياغقا تېگەلمەي، كىشىنىڭ مېلى (ماڭا) ياراشماس دەر.

بۇ ماقال تىلىگەن نەرسىسىگە ئېرىشەلمەي قالغاندا، ئۇ نەرسە ماڭا لازىم ئەمەس، دەيدىغان كىشىلەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

تُكُشْدِي tügüxdi تۈگۈشتى. اُلْ مننْ بِرْلا تُكُونْ تُكُشْدِي *ol məniŋ birlə tügün tügüxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) تۈگۈن تۈگۈشتى. تۈگۈشتە ياردەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. (تُكُشُورْ – تُكُشْماكْ *tügüxür - tügüxmək*).

تُوكُشْدِي tøgüxdi يانجىشتى. اُلْ مننْ بِرْلا تُوزْ تُوكُشْدِي *ol məniŋ birlə tuz tøgüxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن تۇز يانجىشىپ باقتى. باشقىلارغىمۇ ۋە يانجىشتا ياردەملىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تُوكُشُرْ – تُكُشْماكْ *tøgüxür – tøgüxmək*).

144 II
تِكِشْتِي tikixti تىكىشتى. اُلْ منكا تُونْ تِكِشْتِي // *ol maŋa ton tikixti* — ئۇ ماڭا تون تىكىشىپ بەردى. // 321 باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تكشُورْ – تكشْماكْ *tikixür - tikixmək*)[1].

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكلى يېزىلماي قالغان، بىز قوشۇپ قويدۇق.

تكِشْـــــدي tügixdi توگۈشتى، تۈرۈشتى. ٱلْ مَنكـــــا تُرْمــــاكْ[1] تكشْــــدي — ئۇ ماڭا تۈرمەل تۈرۈشۇپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تكِشُورْ – تكِشْماكْ tügixür - tügixmək)[2].

تُكُشْــــدي tögüxdi سوقۇشتى، سوقۇشۇپ بەردى. ٱلْ منكـــــا تَــــرِغْ تُكُشْــــدي — ئۇ ماڭا ئاشلىق سوقۇشۇپ بەردى. بۇغداي دانلىرىنى سوقۇپ چۇشۇرۇشتە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. سۇ تۆكۈشكىمۇ مۇشۇ // 145 II سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تْكُشُورْ – تُكُشْماكْ tögüxür - tögüxmək).

جكشْدي qəkixdi چېكىشتى. ٱلْ منكا جكاكْ جكشْدي ol maŋa qəkik qəkixdi — ئۇ ماڭا چېكىت چېكىشىپ بەردى. چېكىت چېكىشتە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جَكشُورْ – جَكشْماكْ qəkixür - qəkixmək).

سكِشْدي sikixdi سىكىشتى. ارْ اراغتْ برْلا سكشْدي ər uraqut birlə sikixdi — ئەر خوتۇن بىلەن سىكىشتى. بۇ سۆز جىنسىي مۇناسىۋەت قىلغۇچى (ئەر بىلەن ئايالنىڭ) ھەر ئىككىلىسىگە ئوخشاش قوللىنىلىدۇ (سكشُــورْ – سكشْــماكْ sikixür - sikixmək).

سُكُشْدي söküxdi سۆكۈشتى، تىللاشتى. ٱلارْ اكِّي سُكُشْــدي olar ikki söküxdi — ئۇلار ئىككىسى تىللاشتى (سُكُشُورْ – سُكُشْماكْ söküxür - söküxmək).

سُكُشْدي söküxdi سۆكۈشتى. ٱلْ منكا تونْ سُكُشْدي ol maŋa ton söküxdi — ئۇ ماڭا تون سۆكۈشۇپ بەردى. // 146 II ئۇ ۋە باشقا نەرسىلەرنى بۇزۇشتا ياردەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سُكُشُــورْ – سُكُشْــماكْ söküxür - söküxmək). سۆكۈشتە بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

---

[1] بىزچە، بۇ يەردە كەلگەن ئىككى «تُرْماكْ» سۆزىنىڭ بىرى ئارتۇق.

[2] يازما نۇسخىدا «تكشْدى، تكشُورْ، تكشْماكْ» سۆزلىرىدىكى «ت - t» ھەرپىگە ھەرىكە قويۇلمىغان، بىز بۇ سۆزنى تۈرمەل، چۆچۈرە، مانتا تۈگۈشتىكى «تۈگمەك» پېئىلى دەپ تونۇپ، « tügixdi » دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

ئاپتور بۇ يەردە «تۆكۈش» بىلەن «تۆگۈش (سوقۇش)» دېگەن مەنىنىڭ يېزىقتا «تُكُشْــدى» دېگەن بىرلا شەكىل ئارقىلىق ئىپادىلىنىدىغانلىقىنى كۆزدە تۇتسا كېرەك.

بِلِشْدِي bilixdi بىلىشتى، تونۇشتى. اُلْ مَنِنْكْ بِرْلَا بِلِشْدِي ol məniŋ birlə bilixdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن تونۇشتى (بِلِشُورْ – بِلِشْمَاكْ bilixür - bilixmək).

بُلْشْدِي buluxdï تېپىشتى، تېپىۋېلىشتى. اُلَارْ اِكِّي بِيرْ بِيرِكْ بُلْشْدِي olar ikki bir birig buluxdï — ئۇلار ئىككىسى بىر - بىرىنى تېپىشتى (بُلُشُورْ – بُلُشْمَاقْ buluxur - buluxmak).

بُلْشْدِي boluxdï بولۇشتى. اُلْ مَنْكَا بُلْشْدِى ol maŋa boluxdï — ئۇ ماڭا بولۇشتى، ماڭا يان باستى، ماڭا زىتلاشقان كىشى بىلەن مېنى دەپ ئېيتىشتى (بُلُشُورْ – بُلُشْمَاقْ boluxur - boluxmak).

تَلِشْدِي təlixdi تېشىشتى. اُلَارْ اِكِّي تَامْ تَلِشْدِي olar ikki tam təlixdi — ئۇلار ئىككىسى تام تېشىشىپ باقتى. باشقىلارغىمۇ ۋە بىرەر نەرسىنى تېشىشتە ياردەملىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَلِشُورْ – تَلِشْمَاكْ təlixür - təlixmək).

147 II

تِلِشْدِي tilixdi تىلىشتى. اُلْ مَنْكَا يَرِنْدَاقْ تِلِشْدِي ol maŋa yarïndak tilixdi// — ئۇ ماڭا يېرىنداق[1] (قېيىش) تىلىشتى، تىلىشىپ بەردى. تىلىشتا ياكى يېرىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تِلِشُورْ – تِلِشْمَاكْ tilixür - tilixmək).

تِلَشْدِي tiləxdi تىلەشتى، ئىزدەشتى. اُلْ مَنِنْكْ بِرْلَا نَانْكْ تِلَشْدِي ol məniŋ birlə nəŋ tiləxdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن نەرسە تىلەشتى، يەنى ئۇ مېنىڭ بىلەن يىتكەن نەرسىنى تەلەپ قىلىشتا، ئىزدەشتە بەسلەشتى (تِلَاشُورْ – تِلَشْمَاكْ tiləxür - tiləxmək).

جَلِشْدِي qalïxdï چاك كەتتى، ئاجرىدى. قَبْغْ جَلِشْدِي kapuq qalïxdï — ئىشىك چاك كەتتى. تەڭنىنىڭ يېرىقى ياكى ئېگەر ياپسالىرى ئاجراپ كەتسىمۇ شۇنداق

322

دېيىلىدۇ// (جَلِشُورْ – جَلِشْمَاقْ qalïxur - qalïxmak).

جَلِشْدِي qalïxdï چېلىشتى. اُلْ مَنِنْكْ بِرْلَا جَلِشْدِي ol məniŋ birlə qalïxdï — ئۇ مېنىڭ بىلەن چېلىشتى//

148 II

(جَلِشُورْ – جَلِشْمَاقْ qalïxur – qalïxmak)[2].

---

[1] «يېرىنداق» سۆزى ئۇيغۇر تىلىنىڭ قەشقەر شېۋىسىدە هازىر «تاسما، قېيىش» مەنىسىدە ئەمەس، «يېرىلغان ياغاچ پارچىسى» دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكلى بېرىلمىگەن، بىز قوشۇپ قويدۇق.

جلشْدي qïlaxdï نەملەشتى، شيلاشتى. اُنْ منكا اَتْ جلشْدي ol maŋa ot qïlaxdï — ئۇ ماڭا ئوت (ھەلەپ) نەملىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى تۆت ھەرپلىك بولسىمۇ، مۇشۇنداق ئىشلىتىلىدۇ (جيلشُورْ – جيلشْماقْ qïlaxur - qïlaxmak).

سلشْدي salïxdï سېلىشتى، سىلكىشتى. اُلارْ اِكَّى يَڭْ سلشْدي olar ikki yəŋ salïxdï — ئۇلار ئىككىسى يەڭ سىلكىشتى. چېلىشتا ئىككى كىشىنىڭ بەل تۇتۇشۇپ، ئوڭ ۋە سولغا سىلكىشلىشىشىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَلشُورْ – سَلشْماقْ salïxur - salïxmak). بۇ سۆز ئەسلىدە ئىككى كىشى ئارىسىدا چاپان ۋە باشقا نەرسىلەرنى سىلكىش مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ.

سُلْشْدي soluxdï سولاشتى. ياشْ سُلْشْدي yax soluxdï ئوتياش سولاشتى. ھەرقانداق مېۋە ياكى كۆكتاتقا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ سولىشىپ قېلىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سُلُشُورْ – سُلُشْماقْ soluxur - soluxmak). 149 II

قلشْدي kalïxdï سەكرەشتى، ئۆرەدەشتى. اتْ اَدْغرْ قَلشْدي at ażqïr kalïxdï — ئات - ئايغىرلار سەكرەشتى (قَلشُورْ – قَلشْماقْ kalïxur - kalïxmak). ئىككيلەن بىر - بىرىنى كەينىدە قالدۇرۇشتا بەسلەشسىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ[1].

قلشْدي kïlïxdï قىلىشتى. اُلْ منكا ايشْ قلشْدي ol maŋa ïx kïlïxdï — ئۇ ماڭا ئىش قىلىشىپ بەردى. ئىش قىلىشتا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قِلشُورْ – قِلشْماقْ kïlïxur - kïlïxmak).

قُلْشْدي koluxdï سوراشتى. اُلارْ اِكّي قيزْ قُلْشْدي olar ikki kïz koluxdï — ئۇلار ئىككىسى قىز سوراشتى، يەنى قۇدىلاشماقچى بولدى. ئىككى كىشىنىڭ بىر - بىرىدىن بىرەر نەرسە سورىشى ئۈچۈنمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ جۈملىنىڭ ئەرەبچىسى «اذا بارى الرِّجلان في الترك خلقــاً — كىشىلەر خەلقنى تەرك ئېتىشتە بەسلەشتى» دەپ يېزىلىپ قالغان. بىز «خلقاً» ئەمەس، «خلفاً — كەينىدە قالدۇرۇش» بولۇشى كېرەك، دەپ پەرەز قىلدۇق.

تُونكُرْ قَذنْ بُلُشْتِ *tüŋür kažïn boluxti* [قارشى قۇدا بولۇشتى،

150 II

قِرْقِنْ تقِي قُلشْتِ // *kïrkïn takï koluxti* قىزنى تېخى سوراشتى.

اَمْدِي تشِمْ قَمَشْتِ *əmdi tïxïm kamaxti* ئەمدى چىشىم قاماشتى،

اَلْتِي تُرُمْتايِمْنِ *altï turumtayïmnï* تۇرۇمتايىمنى ئېلىپ قاچتى.]

گېپىدە تۇرمىغان كىشى توغرىسىدا شائىر شۇنداق دەيدۇ: ئۇ مېنىڭ بىلەن قۇدىلاشماقچى بولۇپ، قىزىمنى سوراتتى، مەنمۇ ئۇنىڭ قىزىنى سوراتتىم. كېيىن ۋەدىسىدە تۇرمىدى، ھەتتا «تۇرۇمتاي» دېگەن قۇلۇمنى ئېلىپ قاچتى، بۇنىڭغا چىشلىرىم غۇچۇرلاپ كەتتى.

كلشْدِي برشْدِي kəlixdi barïxdï كەلدى ـ باردى قىلىشتى. اَلْ منكا كلشْدِي برشْدِي

323

— // ئۇ مېنىڭ بىلەن كەلدى ـ باردى قىلىشتى، ئۇ *ol maŋa kəlixdi barïxdï* مېنىڭكىگە كەلدى، مەن ئۇنىڭكىگە باردىم، يەنى بېرىش // ـ كېلىش قىلىشتۇق

151 II

(كلشُورْ – كلشْماكْ *kəlixür - kəlixmək*).

كُلشْدى kølixdi كۈمۈشتى. اَلْ منكا اُلُنْ كُلشْدِي *ol maŋa olüŋ kolixdi* — ئۇ ماڭا ئۆلۈك كۆمۈشۈپ بەردى (كُلشُور - كُلشماكْ *kolixür – kolixmək*).

كُلشْدِي külüxdi كۈلۈشتى. بُذُونْ قمُغْ كُلشْدِي *božun kamuoŋ külüxdi* — خەلقنىڭ ھەممىسى كۈلۈشتى (كُلُشُورْ– كُلُشْماكْ *külüxür - külüxmək*).

تمشْدِي tamïxdï تېمىشتى، تامچىدى ~ تامچىلىدى. سُوِ تمشْدِي *suv tamïxdi* — (مۇزدىن) سۇ تامچىلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَمشُورْ – تَمشْماقْ *tamïxur – tamïxmak*).

جُمُشْدِي qomuxdï چومۇشتى. اَلْ مننْ بِرْلا سُوقْقا جُمُشْدِي *ol məniŋ birlə suvka qomuxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن سۇغا چومۇشۇپ باقتى (جُمُشُورْ جُمُشْماقْ *qomuxur - qomuxmak*). بۇ سۆز «جُمُشْدِي جُمُشُورْ جُمُشْماقْ *qomüxdi, qomüxür - qomüxmək*» // دەپمۇ ئېيتىلىدۇ، بۇ يەنىمۇ چوڭقۇر چۆمۈشكەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

152 II

---

[1] ئىزاھلاپ كەلتۈرۈلگەن بۇ پېئىلنىڭ مەستەر شەكلى بۇ يەردە «جُمُشْماقْ» شەكلىدە يېزىلىپ قالغان، لېكىن يازما نۇسخىنىڭ 311- بېتىدە خۇددى شۇ مەنىدە «جُمُشْماكْ» قىلىپ يېزىلغان، شۇڭا بىز «*qomüxmək*» دەپ ئالدۇق.

قمَشْدي k̡amaxdi قاماشتى. تيشْ قمَشْدى tix k̡amaxdi — چىش (چۈچۈك بېھى ۋە شۇنىڭدەك نەرسىلەرنى يېيىشتىن) قاماشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قمَشُورْ - قمَشْماقْ k̡amaxur - k̡amaxmak̡).

قُمشْدي k̡umuxdi قومىشتى، بېرىلىپ كەتتى. اُلارْ إيشْقا قُمشْدي لارْ olar ixk̡a k̡umuxdilar — ئۇلار ئىشقا قومىشتى، بېرىلىپ كەتتى، قىزغىن كىرىشتى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى سۇ ھەر تەرەپتىن قايناپ دولقۇنلاندى، دېگەن مەنىدىكى «سْوِقْ قُمُشْدي suv k̡umuxdi» سۆزىدىن ئېلىنغان (قُمْشُورْ - قُمُشْماقْ k̡umuxur - k̡umuxmak̡)[1]. 153 II //

كُمُشْدي kɵmüxdi كۆمۈشتى. اُلْ مَنكا نانْكْ كُمُشْدي ol maŋa nəŋ kɵmüxdi — ئۇ ماڭا نەرسە كۆمۈشۈپ بەردى (كُمشُورْ — كُمشْماكْ kɵmixür – kɵmixmək)[2].

كمِشْدي kəmixdi تاشلىدى. اُلْ نانْكْ كمشْدي ol nəŋ kəmixdi — ئۇ نەرسە تاشلىدى، يەنى بىر نەرسىنى ئېتىۋەتتى (كمِشُورْ - كمشْماكْ kəmixür - kəmixmək). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَذْكُولُكْنِ سُوقْ اَذاقِنْدا كَمِشْ بَشِنْدا تِلا

əżgülükni suv ażak̡inda kəmix baxinda tilə

ياخشىلىقنى سۇنىڭ ئايىغىغا تاشلا، بېشىدىن ئىزدە.

يەنى قىلغان ياخشىلىقنى سۇنىڭ تېگىگە تاشلىۋەتسىمۇ، يۈزىگە لەيلەپ چىقىدۇ. بۇ ماقالنىڭ يېمەكلىكنى (ناننى) ئۆستەڭنىڭ تېگىگە تاشلىساڭ، ئۇستىدىن تاپىسەن دېگەن مەنىسىمۇ بار.

تَنْشْتِي tanuxti سۆز تونۇشتى، جېكىلەشتى. اُلارْ اكّي سْوزْ تَنْشْتِي olar ikki soz tanuxti — ئۇلار ئىككىسى سۆز// تونۇشتى، گەپ تونۇتتى، يەنى نىيەتلىرىنى بىر- بىرىگە (ئېيتىپ) پىكىر ئېلىشتى. بۇنىڭ ئەسلى «تَنُودي tanudi» دۇر (تَنُشُورْ - تَنُشْماقْ tanuxur - tanuxmak̡). 154 II

[1] بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدە «م - m» ھەرپى بىر يەردە زەممىلىك، بىر يەردە كەسرىلىك كەلگەن. بىز ئۇنىڭ زەممىلىك شەكلىنى ئاساس قىلدۇق.

[2] بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدە «م - m» ھەرپى زەممىلىك كەلگەن، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرىدە بولسا كەسرىلىك كەلگەن. مۇشۇ خىلدىكى باشقا پېئىللارغا ئاساسلانغاندا ئۇنىڭ زەممىلىك كېلىشى كېرەك ئىدى، بىز ئەسلىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

تَنشْدي tanïxdï تېنىشتى. اُلارْ مَنِ تنشْدي *tanixdi* [1] *olar alïmni* — ئۇلار ئېلىشىدىن تېنىشتى، يەنى قەرزلىرىدىن تېنىشىپلىشتى‖[324] (تَنِشُورْ – تَنِشْماقْ *tanixur - tanixmak*).

سُنُشْدي sunuxdï سۇنۇشتى. اُلارْ اكّي اتْماكْ سُنْشْدي *olar ikki ətmək sunuxdi* — ئۇلار ئىككىسى نان سۇنۇشتى، يەنى بىر - بىرىگە نان ئۇزاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُنُشُورْ – سُنُشْماقْ *sunuxur - sunuxmak*). سۇنۇشتا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قُنُشْدي kunuxdï تارتىۋېلىشتى. اُلارْ اكّي تقارْ قُنْشْدي *olar ikki tavar kunuxdi* ئۇلار ئىككىسى ماللىرىنى تارتىۋېلىشتى، يەنى بىر - بىرىنىڭ مېلىنى تارتىۋېلىشتى. تارتىۋېلىشتا بەسلىشىش ياكى ياردەملىشىشكىمۇ‖[155 II] مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (قُنُشُورْ – قُنُشْماقْ *kunuxur - kunuxmak*).

قنشْدي kïnïxdï مەپتۇن بولدى، بېرىلدى. يِكِتْلارْ ايشْقا قنشْدي *yigitlər ïxka kïnïxdi* — يىگىتلەر ئىشقا بېرىلىپ كەتتى، قىزغىن كىرىشتى. بىرەر ئىشقا زوقلىنىپ كىرىشكەنلىكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قنشُورْ – قنشْماقْ *kïnïxur - kïnïxmak*).

**بۇ بابنىڭ قائىدىسى:**

بۇ بابتىكى «ش - *x*» ھەرپى بىرقانچە مەنىلەرنى ئىپادىلەيدۇ. بۇ پېئىللارنىڭ تومۇرى ئىككى ھەرپلىكتۇر. مەسىلەن: «ارْ تَقارْ قَبْتِي *ər tavar kapti* — ئادەم مال تالىدى، بۇلىدى»، «اُلْ اَنِي تَبْدِي *ol anï təpdi* — ئۇ ئۇنى تەپتى» دېگەندىكىدەك. بۇ جۈملىلەردىكى «قَبْتِي *kapti* — تالىدى»، «تَبْدِي *təpdi* — تەپتى» پېئىللىرىغا «ش - *x*»نى قوشساق، «اُلْ مَنِنكْ بِرْلا تُبِقْ قَبُشْدي *ol mənin̡ birlə topïk kapuxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن توپۇق (توپ) تالاشتى»، «اُلْ مَنكْ برْلا تَبشْدي *ol mənin̡ birlə təpixdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن

[1] بېسىم ئاتالاي بۇ جۈملىدىكى «مَنِي *məni*» سۆزى «اَلمْنِي *alïmni*» دېگەن سۆزنىڭ خاتا يېزىلىپ قېلىشى بولسا كېرەك، دەپ ئىزاھلايدۇ. جۈملىنىڭ ئەرەبچىسى بۇ ئىزاھنىڭ توغرىلىقىنى ئىسپاتلايدۇ. بىز شۇ بويىچە تۈزەتتۇق.

تېپىشتى» بولىدۇ - دە، ئىش - ھەرىكەتنىڭ ئىككى ۋە ئۇنىڭدىن ئارتۇق كىشى ئارىسىدا// 156 II بولغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

بۇنداق پېئىللار تۆت خىل مەنىنى ئىپادىلەيدۇ:

**بىرىنچى**، بىرەر ئىش - ھەرىكەتتە ياردەملىشىش مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ منكا تُونْ تكشْدي *ol maŋa ton tikixdi* — ئۇ ماڭا تون تىكىشىپ بەردى»، «اُلْ مَنكا بتكْ بتشْدي *ol maŋa bitik bitixdi* — ئۇ ماڭا كىتاب (خەت) يېزىشىپ بەردى».

**ئىككىنچى**، بىرەر ئىش - ھەرىكەتتە كىمنىڭ ماھىر، كىمنىڭ چەبدەس، كىمنىڭ كۈچلۈك ۋە كىمنىڭ پەملىكلىكىنى كۆرسىتىشتە بەسلىشىشنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ مناڭْ برْلا جنشْدي *ol məniŋ birlə qalïxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن چېلىشتى (چېلىشتا قايسىمىز ماھىر، قايسىمىز كۈچلۈك، دەپ چېلىشتى باقتى»، «اُلْ مناڭْ برْلا يا قُرْشدى *ol məniŋ birlə ya kuruxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن يا قۇرۇشتى (يا قۇرۇشتا قايسىمىز كۈچلۈك دەپ بەسلەشتى)».

ياردەملىشىش مەنىسى بىلەن بەسلىشىش مەنىسى ئارىسىدىكى پەرق مۇنداق: ئەگەر مەزكۇر پېئىلنىڭ ئالدىدا «منكا *maŋa* — ماڭا» سۆزى كەلسە، «ياردەملىشىش» مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ.// 325 ئەگەر مەزكۇر پېئىلنىڭ ئالدىدا «مناڭْ برْلا *məniŋ birlə* — مېنىڭ بىلەن»// 157 II دېگەن سۆز كەلسە، «بەسلىشىش» مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ.

**ئۈچىنچى**، بۇ «ش – *x*» ھەرپىگە قوشۇلۇپ، ئىسىملارغا ئۇلىنىپ كەلسە، قىماردا، بەيگىدە، ئوق ئېتىشتا بىرەر نەرسىنى تىككەنلىكنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اُيْنادمْ اتْلشُو *oynadïm atlaxu* — ئات تىكىشىپ ئويىنىدىم»؛ «اُيْنادمْ تُنْشْو *oynadïm altunlaxu* — ئالتۇن تىكىشىپ ئويىنىدىم» دېگەندەك، بۇمۇ بىر خىل بەسلىشىشتۇر.

**تۆتىنچى**، يۇقىرىدىكى مەنىلەرنىڭ ھېچقايسىسىنى بىلدۈرمەي، ئادەتتىكى پېئىل مەنىسىنىلا بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ كَمشْدي نَانكْن *ol kəmixdi nəŋin*

ئۇ نەرسىسىنى تاشلىدى»، «اُلْ اَنِكْ بِرْلا كَرِشْدِي *ol aniŋ birlə kərixdi* —
ئۇ ئۇنىڭ بىلەن تارتىشتى» دېگەندەك. بۇ قائىدىنى ئۆزۈك چۈشىنىۋال.

ترقتى tarïktï تارايدى، تارلاشتى. يِرْ تَرِقتى *yər tarïktï* — يەر تارايدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَرِقارْ - تَرِقْماقْ *tarïkar - tarïkmak*).

تُرُقتى turuktï تۇرۇپ قالدى، يىغىلدى، ئۇيۇدى. قانْ تُرُقتى *kan turuktï* — قان ئۇيۇپ قالدى. يارىدا يىرىڭ ۋە/ سېرىقسۇ يىغىلىپ قالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُرُقارْ - تُرُقْماقْ *turukar - turukmak*).

158 II

سُرُقتى soruktï سورىقى قىلىندى، سۇرۇشتۇرۇلدى. يِتُوكْ سُرُقتى *yitük*[1] *soruktï* — يىتكەن نەرسىنىڭ سورىقى قىلىندى، يىتكەن نەرسە سۇرۇشتۇرۇلدى (سُرُقارْ - سُرُقْماقْ *sorukar - sorukmak*).

قرقتى karïktï قار ئېلىپ كەتتى، قاردا قاماشتى. ارْ كُوزِي قَرِقتى *ər kozi karïktï* — ئادەمنىڭ كۆزىنى قار ئېلىپ كەتتى (قرقار - قرقماق *karïkar - karïkmak*). بۇ سۆز «قار» سۆزىدىن ئېلىنغان بولسا، ئۇنىڭ پېئىلى «قارقتى *karïktï*» بولۇپ، مەنقۇس بابىغا كىرىدۇ. ئەگەر «كۆز/ قارىچۇقى» دېگەن مەنىدىكى «قرق *karak*» سۆزىدىن ئېلىنغان بولسا، بۇ پېئىل «سەھىھ» بابىغا كىرىدۇ (قرقارْ - قرقماقْ *karïkar - karïkmak*).

159 II

بسقتى basïktï بېسىلدى، باستۇرما بولدى. كِشي يَغقا بسقتي *kixi yaqïka basïkti* — كىشى دۈشمەن تەرىپىدىن بېسىلدى، باستۇرما قىلىندى (بَسقارْ - بسقْماقْ *basïkar - basïkmak*). بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «س *s*»نىڭ تەكرارلىنىشى بىلەن ئېيتىلىدىغان «بَسِّقتي *bassïktï*»دۇر.

بُسُقتي pusuktï پىستىرمىغا چۈشۈپ قالدى. ارْ بُسُقتي *ər pusuktï* — ئادەم پىستىرمىغا چۈشۈپ قالدى، تۇتۇلدى (بُسْقار - بُسُقْماقْ *pusukar - pusukmak*).

تُسُقتي tusuktï شىپا بولدى، پايدا قىلدى. بُو اُوتْ مڭا تُسُقتي *bu ot maŋa tusuktï* — بۇ ئوت (دورا) ماڭا پايدا قىلدى (تُسُقارْ - تُسُقْماقْ *tusukar - tusukmak*).

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «يُتُولْ» شەكلىدە يېزىلىپ قالغان. توغرىسى «يتُوكْ *yitük*» بولۇشى لازىم. چۈنكى، يازما نۇسخا 339- بەت 8 - قۇردا « يُتُكْ بُلُندي *yitük bulundï* — يىتكەن نەرسە تېپىلدى»، 524 - بەت 16- قۇردا « ارْ يُتُكْ سُورْدي *ər yitük sordï* — ئادەم يىتكەن نەرسىنى سۇرۇشتۇردى» دېگەن جۈملىلەر بار.

160 II

تشقتى[1] taxïk‚tï چىقتى، تاشقىرى چىقتى. ار اقدن تشقتى // ər əvdin taxïktï — ئادەم ئۆيدىن چىقتى. ياغما، توخسى، 326 // قىپچاق، ياباقۇ ۋە بىر قىسىم تۈركمەنلەر شۇنداق دەيدۇ، كۆپچىلىك تۈركلەر «جقتى qïkti» دەيدۇ (تشقتى - تشقار - تشقماق taxïktï - taxïkar - taxïkmak).

تتقتى tatïk‚tï تاتلاشتى. تۆرك تتقتى türk tatïkti — تۈرك تاتلاشتى، تۈرك پارسلاشتى.

تُتقتى tutuk‚tï داتلاشتى ~ تاتلاشتى. قلج تتقتى kïlïq tutukti — قىلىچ داتلاشتى، قىلىچنى دات باستى (تُتقارْ – تُتقْماقْ tutukar - tutukmak)[2].

تلقدى tïlïk‚dï پاراڭلاشتى، ئۇچۇر ئالدى: تىلغا قالدى. كشى منك برلا تلقدى kixi məniŋ birlə tilïkdi — كىشى مېنىڭ بىلەن پاراڭلاشتى، مېنىڭدىن ئۇچۇر ئالدى. ال ار يسز تلقدى ol ər əsiz tilïkdi — ئۇ ئادەم ئۆزىنىڭ ئەسكى ئىشلىرى بىلەن كىشىلەرنىڭ تىلىغا قالدى. بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى مىسالدىكىسى 161 II ئوغۇزچە // بولۇپ، تۈركلەر بۇنى بىلمەيدۇ (تلقار – تلقماق tïlïkar – tïlïkmak).

تغقتى taoqïk‚tï تاغلاشتى. اچكو تغقتى əqkü taoqïkti — ئۆچكە تاغلاشتى، يەنى ياۋايىلىشىپ كەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تغقار – تغقماق taoqïkar - taoqïkmak).

جقتى qavïk‚tï داڭق چىقاردى، نام - شۆھرەت تاپتى. ار جقتى ər qavïkti — ئادەم داڭق چىقاردى، يەنى نام چىقاردى (جقار - جقماق qavïkar – qavïkmak).

جنقتى qïnïk‚tï چىنغا چىقتى، راستقا چىقتى. سوز جنقتى soz qïnïkti — سۆز چىنغا چىقتى، يەنى خەۋەر راستقا چىقتى (جنقار - جنقماق qïnïkar - qïnïkmak).

كركتى kirikti كىرلەشتى. تون كركتى ton kirikti — تون كىرلەشتى، كىر بولۇپ قالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كركار – كركماك 162 II kirikər - kirikmək).//

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ھەر ئۈچىلا شەكلىدە سۆز بېشىدىكى «ت - t» ھەرپى ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. بىز بۇ پېئىلنىڭ ھازىرقى تۈركىي تىللاردىكى ئوقۇلۇشىنى نەزەردە تۇتۇپ، فەتھەنى ئىناۋەتلىك ھېسابلىدۇق.

يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئىككىنچى ھەرپى ھەر ئۈچىلا شەكلىدە ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان، بىز زەممىنى ئىناۋەتلىك ھېسابلىدۇق.

بۇ سۆزدە « ت - t » ھەرپى ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. بىز كەسرىنى توغرا تاپتۇق.

سيزكتم səziktim سەزدىم؛ گۇمان قىلدىم. بو ايشغ انكار سيزكتم bu ixiq aŋar səziktim — بۇ ئىشنى ئۇنىڭدىن گۇمان قىلدىم (سزكارمن - سزكماك səzikərmən - səzikmək).

كزكتي küzükti كۆز كىردى، كۆزگە ئۇرۇلدى. يل كزكتي yil küzükti يىل (مەۋسۇم) كۆزگە ئۇرۇلدى (كزكار — كزكماك küzükər - küzükmək).

بلكتي bəlükti بۆلۈندى، بۆلەكلەرگە ئايرىلدى. قوي بلكتي koy bəlükti — قويلار (توپلارغا) بۆلۈندى (بلكار - بلكماك bəlükər - bəlükmək). ھەرقانداق ھايۋاننىڭ توپ - توپ بولۇپ، بۆلۈنۈپ تۇرۇشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

جلكتي qülükti چاتاقلاشتى، پەرىشان بولدى. خاراب بولدى. ار ايشي جلكتي ər ixi qülükti — ئادەمنىڭ ئىشى چاتاقلاشتى (جلكار — جلكماك qülükər - qülükmək). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| تيني يما اجكتي | tini yəmə əqükti | [تىنىغىمۇ ئۆچۈپ كەتتى، |
| اري اتي اجكتي//163 II | əri ati iqikti | ئادەم - ئاتلىرى قولغا چۈشتى، |
| ايشي تقي جلكتي | ixi taki qülükti | ئىشىمۇ چاتاق بولدى، |
| سوزن انك كيم تتار | səzin aniŋ kim tutar | ئۇنىڭ سۆزىنى كىم ئاڭلار.] |

بىر تۇتقۇن توغرىسىدا شۇنداق دېيىلگەن: ئۇ قولغا چۈشكەچ، دېمى ئىچىگە چۈشۈپ كەتتى: ئات ۋە ئادەملىرىنى تاپشۇرۇپ بەردى، ئۆزىنىڭ ھالى خاراب بولدى، ئەمدى ئۇنىڭ سۆزىگە كىم قۇلاق سالىدۇ؟//327

بۇ سۆزلەردە «ق - ķ» ۋە «ك - k» ھەرپلىرى ئىككى خىل خىزمەت ئۆتەيدۇ: بىرىنچى، ئىش - ھەرىكەتنىڭ يېقىنقى ئۆتمۈشتە چۈشىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «بسقتي ار basiķti ər — ئادەم بېسىلدى، ئادەم//164 II دۈشمەن تەرىپىدىن بېسىقتۇرۇلدى». بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «بسدي basdi» ئىدى. «تون كركتي ton kirikti — تون كىرلەشتى، كىر توننىڭ ئۈستىگە ئورناشتى» دېگەندەك.

ئىككىنچى، بۇ مەندە كەلمەي، يەنىلا مەزكۇر پېئىلنىڭ ئەسلىي مەنىسىدە كېلىدۇ. مەسىلەن: «ار بلقتي ər baliķti — ئادەم يارىلاندى» (بلقار - بلقماق baliķar - baliķmaķ). «جلكتي ار qülükti ər — ئادەم خاراب بولدى (پەرىشان ھالەتكە چۈشتى)» دېگەندەك.

بتلْدي bitildi پۈتۈلدى، يېزىلدى. بتكْ بتلْدي bitik bitildi — كىتاب پۈتۈلدى (بتلورْ - بتلْماكْ bitilür - bitilmək).

تــبلْدي təpildi تېپىلدى. تــبلْدي يــيرْ təpildi yər — يەر (پۇت بىلەن) تېپىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَبلُورْ - تَبلْماكْ təpilür - təpilmək).

تُبلْدي topuldï تېشىلدى. اوتْ تُبلْدي ot topuldi — تۆشۈك تېشىلدى (تُبلورْ - تُبلْماقْ topulur - topulmak).

165 II

تُبلْدي topuldï يەشتى، سالدى. اَرْ تُونـنْ تُبلْدي ər tonïn topuldï // — ئادەم تونىنى يەشتى، يەنى كىيىمىنى سالدى. ئوغۇزچە (تُبلورْ - تُبلْماقْ topulur - topulmak).

تبلْدي tapuldï تېپىلدى. تُبلْدي نَنكْ tapuldï nəŋ — نەرسە تېپىلدى، يەنى يوشۇرۇلغان نەرسە تېپىلدى (تَبُلورْ - تَبُلْماقْ tapulur - tapulmak).

جبلدي qapïldï چېپىلدى، چاپلاندى، سۇۋالدى. انكْ اوي جــبلْدي anïŋ əvi qapïldï — ئۇنىڭ ئۆيى سۇۋالدى، يەنى سېغىز لاي بىلەن ئىنچىكە سۇۋاق قىلىندى (جبلــرْ - جبلْــماق qapïlur- qapïlmak) ئادەمنىڭ بويىنى چېپىشقىمۇ ئۆيغۇرچىدا شۇنداق دەيدۇ.

سبلْدي sapïldï سېپىلدى. يبْ يكْناكا سبلدي yïp yiŋnəgə sapïldï — يىپ يىڭنىگە سېپىلدى.

سبلْدي sapïldï سېپىلدى، ئەگەشتى. اُغُلْ اتاسنكا سـبلْدي oɣul atasïŋa sapïldï — ئوغۇل ئاتىسىغا ئەگىشىۋالدى، ئارقىسىدىن قېتىلىۋالدى (سـبلُرْ - سـبلْماقْ sapïlur - sapïlmak).

قبلْدي ķapïldï قاۋالدى ~ قامالدى. ارْ اوْدا قبلْدي ər əvdə ķapïldï — ئادەم ئۆيدە قامالدى. 166 II //

قبلْدي ķapïldï بۇلاندى. بۇلاپ كېتىلدى. انكْ تونى قبلْدي anïŋ toni ķapïldi — ئۇنىڭ تونى (كىيىمى) بۇلاندى (قَبلُورْ - قَبلْماقْ ķapïlur - ķapïlmak).

كُبلْدي köbüldi يۆمەلدى، يۆمەپ تىكىلدى. انكْ تونى كُـبلْدي anïŋ tonï köbüldi — ئۇنىڭ تونى يۆمەپ تىكىلدى (كُبلُرْ - كُبلْماكْ köbülür – köbülmək).

تُتلْدي tutuldï تۇتۇلدى. كيكْ تُتلْدي kəyik tutuldi — كېيىك تۇتۇلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُتلُورْ - تُتلْماقْ tutulur - tutulmak).

تَتِلْدِي tatïldï تېتىلدى. اشْ تَـتِـلْدى ax tatildi //328 ئاش تېتىلدى، تېتىپ كۆرۈلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَتِلُورْ – تَتِلْماقْ tatïlur - tatïlmak).

تِتِلْدِي tïtïldï تىتىلدى. اتْ بِشِـبْ تِـتِـلْدِي ət pïxïp tïtïldï — ئەت (گۆش) پىشىپ تىتىلدى، كىيىم كونىراپ، تىتىلىپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تِتِلُورْ – تِتِلْماقْ tïtïlur - tïtïlmak).

تِيـــتِلْدِي tətildi تېتىكلەندى، زېرەك بولدى، ئەقىلگە كىردى. //167 II اغْـــلانْ تِيـــتِلْدِي oοqlan tətildi — بالا زېرەك بولدى، يەنى ئەقىلگە كىردى (تِيـــتِلُورْ – تِيتِلْمـــاكْ tətilür – tətilmək).

سَـــتِلْدِي satïldï سېتىلدى، تَـــوارْ ســـتِلْدِي tavar satïldï — تاۋار (مال) سېتىلدى (سَتِلُورْ – سَتِلْماقْ satïlur - satïlmak).

قَتِلْدِي katïldï قېتىلدى، قوشۇلدى. ارْبا اُگُرْ بِرْلا قَـــتِـلْدِي arpa ügür birlə katïldï — ئارپا تېرىق بىلەن قېتىلدى. ھەرقانداق نەرسە باشقا بىرەر نەرسىگە قېتىلسا ياكى قوشۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. مەسىلەن: اَرْ اُراغُـــــتْ قَـــا قَـــتِلْدِي ər uraοqutka katïldï — ئەر كىشى خوتۇنغا قوشۇلدى، يەنى خوتۇن بىلەن جۈپلەشتى (قَتِلُور – قَتِلْماقْ katïlur - katïlmak).

قُتَلْدِي kutaldï قۇتالدى، قۇتلۇق بولدى. قُتَلْدِي ارْ kutaldï ər — ئادەم قۇتلۇق بولدى، بەخت تاپتى. بۇ سۆز «قُـــتْ الْـــدِي kut aldï — بەخت تاپتى» دېگەن سۆزدىن ئېلىنغان (قُتالُرْ – قُتَلْماقْ kutalur - kutalmak).

قُتُلْدِي kutuldï قۇتۇلدى؛ يەڭگىدى، بوشاندى. ارْ امْكَكْتِنْ قُتُلْدِي //168 II ər əmgəktin kutuldï — ئادەم جاپا - ئەمگەكتىن قۇتۇلدى (قُتُلُرْ – قُتُلْماقْ kutulur - kutulmak). اُراغُـــتْ قُتُلْدِي uraοqut kutuldï — خوتۇن يەڭگىدى، يەنى تۇغۇت جاپاسىدىن قۇتۇلدى.

بۇ پېئىلنىڭ تۈزۈلۈشىنى ئىككى خىل چۈشەندۈرۈش مۇمكىن: بىرىنچى، سۆزنىڭ ئەسلى «قُـــرْتُلْدِي kurtuldï — قۇتۇلدى» بولۇپ، بۇ يەردە بىر ھەرپ چۈشۈرۈپ قالدۇرۇلغان؛ ئىككىنچى، «بەخت تاپتى» دېگەن مەنىدىكى «قُـــتْ بُلْدِي kut buldï » دېگەن سۆزلەردىن قۇرالغان.

بِجِلْدِي pïqïldï پىچىلدى، تىلىندى، كېسىلدى. يغاجْ بِجِلْدِي yïοqaq pïqïldï — ياغاچ كېسىلدى، باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بِجِلُورْ – بِجِلْماقْ pïqïlur - pïqïlmak).

سجلْدي saqïldï چېچىلدى. يرْمـاقْ سـجلْدي yarmak saqïldï — يارماق چېچىلدى، هەرقانداق نەرسە چېچىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سجلُرْ - سجلْماقْ saqïlur – saqïlmak)

سُجُلْدي suquldï چۇچۇلدى، يەشتى: ئۆستى، ئۇندى. ارْ تونِنْ سُجُلْدي ər tonïn suquldï — 169 II ئادەم تونىنى‖(كىيىمنى) چۇچۇلدى، يەشتى. قوينىڭ تېرىسى سويۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سُجُلُرْ - سُجُلْماقْ suqulur – suqulmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

يَغمُرْ يغبْ سجلْدي — yaɣmur yaɣïp saqïldï

تُرْلُكْ جَجاكْ سُجُلْدي — türlüg qəqək suquldï

ينْجُو قابي اجلْدي — yinqü kapï aqïldï

جنْدانْ يبارْ يُغْرُشُورْ — qïndan yïpar yuɣruxur

[يامغۇر يېغىپ چېچىلدى،

تۈرلۈك چېچەك يېشىلدى،

ئۈنچە قېپى ئېچىلدى،

سەندەل - ئىپار يۇغۇرۇلۇر.]

باھار تەسۋىرلىنىپ شۇنداق دېيىلگەن: يامغۇر يېغىپ تامچىلىرى چېچىلدى، 170 II تۈرلۈك گۈل - چېچەكلەر ئۆسۈپ چىقتى، ئۈنچە - مارجان قاپلىمدى، يەنى ئاق‖ چېچەكلەر ئېچىلدى، خۇددى سەندەل بىلەن ئىپار يۇغۇرۇلغاندەك خۇش پۇراق چېچىلماقتا.‖329

ســرلْدي sərildi سەنتۈرۈلدى، دەلدەڭشىدى. ارْ ســرلْدي ər sərildi — (مەست) ئادەم سەنتۈرۈلدى، ياكى دەلدەڭشىپ يۈرۈپ، يىقىلىشقا ئاز قالدى (سَــرلُرْ - سَــرلْماكْ sərilür - sərilmək). ھەرقانداق نەرسىنىڭ دەلدەڭشىپ يىقىلاي دېيىشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

سرلْدي sarïldï: بكْ انكارْ ارْلْــدي ســرلْدي bəg aŋar ərildi sarïldï — بەگ ئۇنىڭغا ئاچچىقلاندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَرلُرْ - سَرلْماقْ sarïlur - sarïlmak).

سُرْلْدِي sürüldi سۈرۈلدى. اتْ سُـــرْلْدِي *at sürüldi* — ئات سۈرۈلدى، يەنى ھەيدەلدى. اَرْ سُــرُلْدِي *ər sürüldi* — ئادەم سۆرگۈن قىلىندى، قوغلاندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

سُــــرْلْدِي sürüldi سۈرۈلدى، سۈرۈپ (سۆركەپ) ئېزىلدى. مُـــنْجُقْ سُـــرُلْدِي *monquk sürüldi* — مونچاق سۈرۈپ ئېزىلدى. نەرسىلەرنىڭ سۈرۈلۈپ ئۇپرىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىز بولۇپ كېلىدۇ (سُرْلُرْ – سُرُلْماكْ ***sürlür - sürülmək***). ‖ 171 II

سَـــرِلْدِي sarïldï ئورالدى، يۆگەلدى، يۆگمىشۋالدى. يشـــغْ يغـــاجْ قـــا ســـرِلْدِي *yïxïq yïqaqka sarïldï* — ئارغامچا دەرەخكە يۆگەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَرْلُرْ – سَرِلْماقْ ***sarlur - sarïlmak***).

سرِلْدِي sïrïldï يۇقتى، يۇقۇشتى، چاپلاشتى. يا غْ الْكُكا سرِلْدِي *yaq əlikkə sïrïldï* — ياغ قولغا يۇقتى. ئۇن ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر بىر - بىرىگە ياكى قولغا چاپلاشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سرِلُرْ – سرِلْماقْ ***sïrïlur - sïrïlmak***).

سُزْلْدِي süzüldi سۈزۈلدى. سْوِڤْ سُــزْلْدِي *suv süzüldi* — سۇ سۈزۈلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُزْلُرْ – سُزُلْماكْ ***süzlür - süzülmək***).

شَشِلْدِي xəxildi شېشىلدى ~ يېشىلدى. تُكُوْنْ شَشِـــلْدِي *tügün xəxildi* — تۈگۈن يېشىلدى. تۈگۈن بىرەر كىشى تەرىپىدىن يېشىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. دېمەك، بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىز بولۇپ كېلىدۇ (شَشِـــلُرْ شَشِـــلْماكْ ***xəxilür - xəxilmək***).

سشِـــلْدِي sïxïldï ئېسىلدى، كۆپتى، كۆپچۈدى؛ ئىششىدى. ‖ 172 II بِشْـــغْ تَرِ غْ سشِـــلْدِي *pïxïq tarïq sïxïldï* — پىشقىق بۇغداي ئېسىلدى، يەنى سۇدا قاينىتىپ پىشۇرۇلغان بۇغداي قازانغا پاتقۇسىز دەرىجىدە ئېسىلىپ كەتتى. ھەر قانداق نەرسە ئۆزى تۇرغان يەرگە سىغمىغۇدەك دەرىجىدە كۆپچۈپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سشِلُرْ – سشِلْماقْ ***sïxïlur - sïxïlmak***).

سَغِلْدِي saqïldï سېغىلدى. سُوتْ سغِلْدِي *süt saqïldï* — سۈت سېغىلدى (ســغلورْ – سَغِلْماقْ ***saqïlur - saqïlmak***).

سُغْلْدِي sooquldï سوغۇلدى. سُـوِڤْ سُـغُلدِي *suv sooquldï* — سۇ سوغۇلدى. سۇتنىڭ ئازىيىپ ياكى تارتىلىپ قېلىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سُـغْلُورْ - سُـغُلْماقْ *sooqlur - sooqulmak*).

سَـــــقُلْدِي savuldï سويىلىدى، ساڭگىلىدى، ئاغدى، مايىل بولدى. كُـــونْ سَـــقُلْدِى *kün savuldï* — كۈن ساڭگىلىدى.[330] كُـــنْكُلُومْ اَنكَـــارْ سَـــقُدِي *kønlüm aŋar savuldï* — كۆڭلۈم ئۇنىڭغا ئاغدى، يەنى مايىل بولدى. ھەرقانداق نەرسە ئۆز ئورنىدىن ئاغسا ياكى سويىلىسىمۇ شۇنداق[173 II] دېيىلىدۇ (سقُلُرْ - سَقُلْماقْ *savulur - savulmak*).

سُـــقُلْدِي suvaldï سۇغىرىلدى، سۇلاندى. تَـــرِغْ سُـــقُلْدِي *tarïq suvaldï* — زىرائەت سۇغىرىلدى. ھەرقانداق نەرسىگە سۇ سېپىلسىمۇ (سۇلانسىمۇ) شۇنداق دېيىلىدۇ (سُقَلُرْ – سُقَلْماقْ *suvalur - suvalmak*).

سُقْلْدِي suvaldï سۇۋالدى. ڤْ سُقْلْدِي *əv suvaldï* — ئۆي سۇۋالدى (سُقْلُرْ - سُقْلْماقْ *suvalur - suvalmak*).

سُقْلْدِي sok̡uldï سوقۇلدى. تُوزْ سُـــقُلْدِي *tuz sok̡uldï* — تۇز سوقۇلدى (سُـــقْلُرْ – سُقُلْماقْ *sok̡ulur – sok̡ulmak*).

سُقْلْدِي suk̡uldï سۇقۇلدى، سۇقۇپ قويۇلدى. تَقَارْ ڤْكَا سُقْلْدِي *tavar əvgə suk̡uldï* — مال ئۆيگە سۇقۇپ قويۇلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُـــقْلُرْ - سُـــقْلْماقْ *suk̡ulur - suk̡ulmak*).

سقْلْدِي sïk̡ïldï سىقىلدى. اُزُمْ سقْلْدِي *üzüm sïk̡ïldï* — ئۈزۈم سىقىلدى.[174 II] ھەرقانداق نەرسە سىقىلسا ياكى قىسىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (ســـقُلُرْ — ســـقْلْماقْ *sïk̡ïlur - sïk̡ïlmak*).

سُـــكْلْدِي soküldi سۆكۈلدى. تُـــونْ سُـــكْلْدِى *ton soküldi* — تون سۆكۈلدى، يەنى كىيىمنىڭ تىكىشلىرى سۆكۈلدى. بىنا (ئۆي - ئىمارەت) چۇۋۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سُكُلُورْ – سُكُلْماكْ *sөkülür - sөkülmək*).

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا يۇقىرىقى «سُـــقَلْدِي» سۆزىدىن ئاۋۋال كەلگەن. بىز لۇغەتنىڭ تۈزۈلۈش تەرتىپى بويىچە، بۇ سۆزنىڭ ئورنىنى ئالماشتۇرۇپ قويدۇق.

سُـــكُلْدِي sɵgüldi قاقلاندى، كاۋاپ قىلىندى. اَرْ اَتْ سُـــكُلْدى ər ət sɵgüldi — گۆش كاۋاپ قىلىندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُـــكُلُورْ – سُـــكُلْماكْ sɵgülür - sɵgülmək).

سكِلْدِي sikildi سىكىلدى. اُراغُـــتْ سِـــكِلْدِي uraqut sikildi — خوتۇن سىكىلدى (سِكِلُرْ – سِكِلْماكْ sikilür - sikilmək)./ 175 II

سنَلْدِي sïnaldï سىنالدى. اِيشْ سنَلْدِي ïx sïnaldï — ئىش سىنالدى (سنَلُرْ – سنَلْماقْ sïnalur - sïnalmak).

تذِلْدِي tïžïldï تىيىلدى، چەكلەندى. اَرْ اِيشْ تِـــنْ تِذِلْـــدِي ər ïxtan tïžïldï — ئادەم ئىشتىن تىيىلدى، ئۆزىنى تارتتى. بىر كىمنى ئىشتىن تىيدۇرسىمۇ (چەكلىسىمۇ) شۇنداق دېيىلىدۇ. دېمەك، بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىز بولۇپ كېلىدۇ (تذِلُرْ – تذِلْماقْ tïžïlur - tïžïlmak).

تَـــرِلْدِي tarïldï تېرىلدى؛ چېچىلدى. تَـــرِغْ تَـــرِلْدِي tarïq tarïldï — ئاشلىق تېرىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَرِلُرْ – تَرِلْماقْ tarïlur - tarïlmak). تَرِلْدِي نَانْكْ tarïldï nəŋ — نەرسە چېچىلدى.

ترَلْدِي taraldï تارالدى. سچْ تَـــرَلْدِي saq taraldï — چاچ تارالدى (تَرَلُـــرْ – تَرَلْمَـــاقْ taralur - taralmak).

تُرُلْدِي turuldï زېرىكتى. اَرْ اِيشْ تِنْ تُرُلْدِي ər ïxtïn turuldï — ئادەم ئىشتىن زېرىكتى. ئادەم تاماقتىن چاقاپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُرُلُـــرْ – تُرُلْمَـــاقْ turulur - turulmak)./ 176 II

ترِلْدِي tirildi تىرىلدى. اُلُكْ ترِلْدِي olüg tirildi — ئۆلۈك تىرىلدى (ترِلُرْ – ترِلْمَـــاكْ tirilür - tirilmək).

ترِلْدِي tərildi تىرىلدى، يىغىلدى. بُذُونْ تَـــرِلْدِي božun tərildi — خەلق يىغىلدى. يرْماقْ تَـــرِلْدِي yarmak tərildi — يارماق يىغىلدى، توپلاندى/ 331 باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَرِلُرْ – تَرِلْماكْ tərilür - tərilmək).

---

[1] بىسىم ئاتالاي بۇ جۈملىدىكى «اَرْ ər» سۆزىنى ئارتۇقچە يېزىلىپ قالغان دەپ ھېسابلايدۇ. دەرۋەقە «سُكُلْدِي sɵgüldi» پېئىلى مەجھۇل پېئىل بولغانلىقتىن، جۈملىدە ئىگە تەلەپ قىلىنمايتتى. شۇڭا، بىز «گۆش قاقلاندى، كاۋاپ قىلىندى» دەپ تەرجىمە قىلدۇق. ئەرەبچىدە بۇ جۈملە « شوى اللَّحْمَ — گۆش قاقلاندى» دەپ ئىزاھلانغان.

تُزْلْدي türüldi تۈرۈلدى، تۈرتەكلەندى. بتكْ تُرْلْدي *bitik türüldi* — پۈتۈك (كىتاب) تۈرۈلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُرُلُرْ - تُرُلْماكْ *türülür - türülmək*).

تُزْلْدي tüzüldi تۈزەلدى، تەكشىلەندى؛ ئوڭشالدى. يېر تُزْلْدى *yər tüzüldi* — يەر تۈزەلدى. ايشْ تُزْلْدى *ix tüzüldi* — ئىش تۈزەلدى، ئوڭشالدى (تُزْلُرْ - تُزْلْماكْ *tüzülür - tüzülmək*).

تزْلْدي tizildi تىزىلدى. يِنْجُو تزْلْدي *yinqü tizildi* — ئۈنچە تىزىلدى. شېئىر - قوشاق تۈزۈلسە، شۇنىڭدەك ھەرقانداق بىر نەرسە ئۆزلۈكىدىن تىزىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىز بولۇپ177 II // كېلىدۇ (تزْلُرْ - تزْلْماكْ *tizilür - tizilmək*).

تُسْلْدي tusuldï ياقتى، پايدا قىلدى، قاملاشتى. بُو اُتْ انكارْ تُسْلْدي — *bu ot aŋar tusuldï* — بۇ ئوت (دورا) ئۇنىڭغا پايدا قىلدى. ھەرقانداق بىر نەرسە باشقا بىر نەرسىگە ياقسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇنىڭ ئەسلى «تُسُو بُلْدى *tusu boldï*» دۇر (تُسْلُرْ - تُسْلْماقْ *tusulur — tusulmak*).

تشْلْدي təxildi تېشىلدى. قاپ تشْلْدي *kap təxildi* — قاپ (تۇلۇم) تېشىلدى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| قانى اَقِبْ يُشْلْدي | *kanï akïp yuxuldï* |
| قابى قَمُغْ تشلْدي | *kapï kamuq təxildi* |
| اُلُكْ بلا قُشُلْدي | *əlüg bilə koxuldï* |
| تُغْمشْ كُنى اُشْ بَتارْ | *tuqmïx küni ux patar* 178 II // |

[قېنى ئېقىپ تۆكۈلدى،
قېپى پۈتۈنلەي تېشىلدى.
ئۆلۈك بىلەن قوشۇلدى،
تۇغقان كۈنى (قۇياشى) ئەمدى پاتىدۇ.]

ئۆلتۈرۈلگۈچى توغرىسىدا شۇنداق دېيىلىدۇ: گويا قاپ (تۇلۇم) تېشىلىپ، ئۇنىڭغا قاچىلانغان نەرسە ئېقىپ كەتكەندەك ئۇنىڭ قېنى ئاقتى؛ ئۇ ئەمدى

ئۆلۈشكە يېقىنلاشتى ۋە مۇشۇ سائەتتە ئۇنىڭ قۇياشى پېتىۋاتىدۇ، يەنى دۆلىتى ۋە ھاياتى ئاياغلىشىۋاتىدۇ (تَشلُرْ[1] – تَشِلْماكْ *təxilür - təxilmək*).

تْشَلْدي tөxəldi سېلىندى. تْشَكْ تْشَلْدى *tөxək tөxəldi* — تۆشەك سېلىندى (تُشَلُرْ – تُشَلْماكْ *tөxəlür - tөxəlmək*)[2].

تشَلْدي tixəldi بىلەندى، بىسى ئىتتىكلىتىلدى، چىش چىقىرىلدى، چېكىلدى. اُرْغَاقْ تشَلْدي *orqak tixəldi* — ئورغاق بىلەندى، يەنى ئورغاقنىڭ بىسى ئىتتىكلىتىلدى. تكَرْمَانْ تشَلْدي *təgirmən tixəldi* — تۈگمەن (تېشى) 179 II // چېكىلدى. ھەرە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنىڭ چىشلىرى ئىتتىكلىتىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تشَلُرْ – تِشَلْماكْ *tixəlür - tixəlmək*).

تغلْدي taqildi گاللاشتى، ياندى. اُقْ بشَفي تشْقا تكَبْ تغلْدي *ok baxaki taxka təgip taqildi* — ئوق باشىقى تاشقا تېگىپ گاللاشتى، يەنى ئۇچى يېنىپ كەتتى. شۇنىڭدەك، بىسى بار ھەرقانداق نەرسىنىڭ قاتتىق نەرسىگە ياكى تاشقا تېگىپ گاللىشىپ قېلىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تَغِلُرْ – تَغِلْماقْ *taqilur - taqilmak*).

تقلْدي takildi تاقالدى، ئۆتكۈزۈلدى. اتْ شيشْقا تقلْدي *ət xixka takildi* — گۆش زىخقا ئۆتكۈزۈلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَقلُرْ – تَقلْماقْ *takilur - takilmak*).

تُقلْدي tokuldi ئۇرۇلدى؛ توقۇلدى؛ سوقۇلدى. ارْ تُقلْدي *ər tokuldi* — ئادەم ئۇرۇلدى. بُوزْ تُقلْدي *boz tokuldi* — 332 // بۆز ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر توقۇلدى. قلِجْ تُقلْدي *kiliq tokuldi* — قىلىچ سوقۇلدى. پىچاق 180 II // سوقۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. «ارْ تُقلْدي *ər tokuldi* — ئادەم ئۇرۇلدى» ئىبارىسى ئوغۇزچىدۇر (تُقلُرْ – تُقلْماقْ *tokilur — tokilmak*).

تقلْدي tikildi تىقىلدى، چىڭدالدى. كَنْدْكَا اُونْ تقلْدي *kəndükkə un tikildi* — كۆندۈككە ئۇن تىقىلدى (چىڭدالدى)، سېلىندى. اقَكْا كشي تقلْدي

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامانى ئورنىغا ئۆتكەن زامان بېرىلىپ قالغان، بىز ئۆزگەرتىپ كەلگۈسى زامانىنى بەردۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامانى ۋە مەستىرى بېرىلمىگەن، بىز قوشۇپ قويدۇق.

əvgə kixi tiķildi — ئۆيگە كىشى تىقىلدى، ئۆيدە كىشى تىقما - تىقماق بولۇپ كەتتى. ھەرقانداق نەرسە يەر تارلىق قىلىپ قىستىلىپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تقلُورْ – تقلْماقْ tiķilur - tiķilmak).

تُكْلْدي təküldi تۆكۈلدى. سُوۋْ تُكْلْدي suv təküldi — سۇ تۆكۈلدى، بۇغداي ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاش چېچىلىدىغان، تۆكۈلىدىغان ئۇۋاق- تۇۋاق نەرسىلەرنىڭ باشقا نەرسىلەر ئۈستىگە تۆكۈلۈشىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُكْلُرْ - تُكْلْماكْ təkülür - təkülmək). بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىز بولۇپ كېلىدۇ.

تُكْلْدي tügüldi تۈگۈلدى. تُكُونْ تُكْلْدي tügün tügüldi — تۈگۈن تۈگۈلدى. تۈگۈن
181 II
باشقا بىر كىم تەرىپىدىن تۈگۈلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُكْلُرْ – تُكْلْماكْ// tügülür - tügülmək). بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىز بولۇپ كېلىدۇ.

تُكْلْدي tügüldi تۈگۈلدى، تىقىلدى. اشْ بُغْزْدا تُكْلْدي ax boquzda tügüldi — ئاش بوغۇزدا تۈگۈلۈپ قالدى، تىقىلىپ قالدى (تُكْلُرْ - تُكْلْماكْ tügülür - tügülmək).

تكلْدي təgildi تۇتۇلدى. انىڭْ كُوزي تكلْدي anïŋ kozi təgildi — ئۇنىڭ (بىر) كۆزى تۇتۇلدى، كورمەس بولۇپ قالدى (تكلْرْ تكلْماكْ təgilür - təgilmək).

تكلْدي tikildi تىكىلدى. يغاچ تكلْدي yïqaq tikildi — دەرەخ تىكىلدى. بىرەر نەرسە ئۆرە تىكلەنسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تكلْرْ تكلْماكْ tikilür - tikilmək).

تنْلْدي tanuldï تونۇلدى، تونۇپ بېرىلدى، سەمىگە سېلىندى، تاپىلاندى. انكارْ سُوزْ تنْلْدي aŋar soz tanuldï — ئۇنىڭغا سۆز تونۇلدى، گەپ ئېيتىپ بېرىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُنْلُورْ – تُنْلْماقْ tanulur - tanulmak).

تنْلْدي tïnïldï تىنىۋېلىندى، ئارام ئېلىندى. امْكاكْتِنْ تنْلْدي əmgəktin tïnïldï — جاپا-
182 II
ئەمگەكتىن ئارام//ئېلىندى. بۇ ئۆتۈمسىز پېئىلدىن ياسالغان مەجھۇل پېئىل شەكلىدۇر. بۇ تىلدا بۇنداق مىسالالار كۆپ. ئەرەبچىدە ئۆتۈمسىز پېئىللاردىن مەجھۇل پېئىل ياسالمايدۇ. تۈركچىدە بولسا كۆپلەپ ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «اُفْكا بَرِلْدِي əvgə barïldï — ئۆيگە بېرىلدى»، «تاغدِنْ اِنِلْدي taqdïn inïldï — تاغدىن (پەسكە) چۈشۈلدى» دېگەنلەرگە ئوخشاش (تنْلُرْ - تنْلْماقْ tïnïlur - tïnïlmak).

بُرْلْدِي bürüldi پۈرۈلدى، پۈرلەشتى. بِتِكْ بُـرْلْدِي *bitik bürüldi* — پۈتۈك (خەت) پۈرلەشتى. 333 // باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُرْلُرْ - بُرْلْمَاكْ *bürülür - bürülmək*).

بِرِلْدِي bərildi بېرىلدى. انكارْ يرْماقْ بِرِلْدِي *aŋar yarmak bərildi* — ئۇنىڭغا يارماق بېرىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بِرِلُورْ — بِرِلْمَاكْ *bərilür - bərilmək*).

بَزِلْدِي bəzəldi بېزەلدى. اَفْ بزلْدِي *əv bəzəldi* — ئۆي بېزەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَزالُورْ – بَزَلْمَاكْ *bəzəlür - bəzəlmək*). 183 // II

بُـــزْلْدِي buzuldï بۇزۇلدى، خاراب بولدى. اڤْ بُـــزْلْدِي *əv buzuldï* — ئۆي بۇزۇلدى. باشقىلار تەرىپىدىن بۇزۇلىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُزُلُـرْ – بُزُلْمَـاقْ *buzulur - buzulmak*). بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىز بولۇپ كېلىدۇ.

اَرْ بُزُلْدِي *ər buzuldï* — ئادەم خاراب بولدى.

بُغْلْــدِي booquldï بوغۇلدى. اَرْ بُغْلْـــدِي *ər booquldï* — ئادەم بوغۇلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُغُلُرْ – بُغُلْمَاقْ *booqulur - booqulmak*).

بَقِلْدِي bakïldï بېقىلدى، قارالدى. يِيرْكَـا بَقِلْـدِي *yərgə bakïldï* — يەرگە بېقىلدى، قارالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَقِلُرْ – بَقِلْمَاقْ *bakïlur - bakïlmak*).

تُقْلْـــــدِي bukuldï پۈكۈلدى، يىغمۇپلىندى. ادَاقْ تُقْلْـــــدِي *ażak bukuldï* — ئاياغ پۈكۈلدى، (سۇنۇلغان) ئاياغ يىغمۇپلىندى (تُقْلُــــــرْ تُقْلْمَـــــاقْ *bukïlur - bukïlmak*)[1]. 184 // II

بُكْلْدِي büküldi بۈكۈلدى ~ پۈكۈلدى، ئېگىلدى. بُتِقْ بُكْلْدِي *butïk büküldi* — پۈتاق پۈكۈلدى. بىركىم تەرىپىدىن پۈكۈلىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُكْلُــرْ – بُكْلْمَــاكْ

---

[1] يازما نۇسخىنىڭ مۇشۇ يېرىدە بۇ پېئىلنىڭ يېزىلىشىدا مۇجمەللىك بار. بۇنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلى «تُقْلْدِي *tukuldï*» دەپ يېزىلغان بولسىمۇ، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكلى «تُقُلُـرْ - تُقْلْمَـاقْ» شەكلىدە ئاۋۋال «ت - *t*» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن ئۈستىدىكى ئىككى چېكىت سىزىۋېتىلگەن، ئاندىن «ب - *b*» قىلىپ ئۆزگەرتىلىپ، ئاستىدىكى بىر چېكىت يەنە سىزىۋېتىلگەن. بىز بۇ پېئىلنىڭ ئاددىي دەرىجىسى يازما نۇسخا 272 - بەتتە «بُقْـدِي» شەكلىدە يېزىلغانلىقىنى ئېتىبارغا ئېلىپ، بۇ يەردىكى مەجھۇل دەرىجىنى «بُقْلْـدِي *bukuldï*» دەپ ئالدۇق.

bükülür - bükülmək). شۈنىڭدەك ھەرقانداق نەرسىنىڭ پۈكۈلۈشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىز بولۇپ كېلىدۇ[1].

يُكَلْدي bəgüldi بۆگۈلدى، توسۇلدى. سُوقْ يُكَلْدي suv bəgüldi - سۇ بۆگۈلدى، يەنى سۇ بۆگۈلۈپ// كۆپەيتىلدى (يُكَلُرْ يُكَلْماكْ bəgülür - bəgülmək)[2].

185 II

جُزْلْدي qəzüldi چوجۇلدى ~ سوزۇلدى. يِپْ جُزْلْدي yïp qəzüldi — يىپ (تانا) سوزۇلدى. شىرنە ۋە سېغىز (سىقىچ)غا ئوخشاش قويۇق نەرسىلەرنىڭ سوزۇلۇشىغىمۇ «جُزْلْدي qəzüldi» دېيىلىدۇ (جُزْلُرْ - جُزْلْماكْ qəzülür - qəzülmək). بۇ سۆز ئىككى مەخرەج ئارىسىدىكى «ز - z» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

جغلدى qïqïldï چىگىلدى. ارتغ جغلدى artïq qïqïldï — ئارتىق (يۈك) ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر چىگىلدى (جغلر - جغلماق qïqïlur – qïqïlmak).

186 II

جقلْدي qakïldï چېقىلدى. حقماقْ جقلْدي// qakmak qakïldï چاقماق چېقىلدى. تاشقا بىر نەرسە ئۇرۇلۇش بىلەن ئوت چىقسا، «تاشْ جقلْدي tax qakïldï» دېيىلىدۇ. سُوزْ قُلاقْ جقلْدي soz kulakka qakïldï — سۆز قۇلاققا چېقىلدى، يەنى يەتكۈزۈلدى، قۇيۇلدى (حقلُرْ حقلْماقْ qakïlur - qakïlmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| يُكُرْدي كَقَلْ اتْ | yügürdi kəvəl at | [يورغا ئات يۈگۈردى، |
| جقلْدي قزلْ اتْ | qakïldï kïzïl ot | قىزىل ئوت چېقىلدى. |
| كُيُرْدي ارُتْ اُتْ | kəyürdi arut ot | قۇرۇق ئوتنى كۆيدۈردى، |
| سَجْرَبْ انِنْ اُرْتَنُورْ | saqrap anïn ərtənür | چاچراپ ئۇنىڭ بىلەن ئۆرتىنەر.]// |

334 187 II

---

[1] بۇ سۆزنىڭ ئەرەبچىسى «انْقطعتْ — ئۈزۈلدى» ئەمەس، «انْعطفتْ — پۈكۈلدى» بولۇشى كېرەكلىكى توغرىسىدا بېسىم ئاتالاي مۇۋاپىق ئىزاھ بەرگەن. بىز ھازىرقى تۈركىي تىللاردىمۇ بۇ سۆزنىڭ «ئۈزۈلۈش» مەنىسىدە كەلمەيدىغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، بېسىم ئاتالاينىڭ پىكرىنى مۇۋاپىق دەپ تونۇدۇق ۋە «پۈكۈلدى» دەپ تەرجىمە قىلدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ باش ھەرپى «ي» يېزىلىپ قالغان، يازما نۇسخا 273- بەتتە بۇ پېئىلنىڭ ئاددىي دەرىجىسى «ب» بىلەن «بُكَدي bəgdi» دەپ بېرىلگەن. شۇڭا، بىز باش ھەرپىنى «ب - b» بىلەن ئالدۇق.

يازما نۇسخىدا بۇ مىسالدىكى ھەر ئىككىلا سۆزگە ھەرىكە قويۇلمىغان. بىز بۇ يەردىكى «ارتغ» شەكلىنى «ارْتغْ artïq — ئارتىق (تېڭىق، يۈك)» دەپ تونۇدۇق ۋە بۇ جۈملىنى «artïq qïqïldï» دەپ ئالدۇق.

ئاتنىڭ يوگۈرۈشى تەسۋىرلىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: يورغا ئات چاپقاندا ئۇنىڭ تۇياقلىرىدىن ئوت چاقناپ، قۇرۇق ئۆت - چۆپلەر كۆيۈپ كەتتى.

جقلْدي qïk̡ïldï چىقىلدى. اَقْدِنْ جقلْدى *əvdin qïk̡ïldï* — ئۆيدىن چىقىپ كېتىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (جقلُرْ - جقلْماقْ *qïk̡ïlur - qïk̡ïlmak̡*).

جَكلْدي qəkildi چېكىلدى، چېكىت قويۇلدى. بِتِكْ جَكِلْدي *bitik qəkildi* — خەتكە چېكىت قويۇلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (جَكلُرْ - جَكلْماكْ *qəkilür - qəkilmək*).

جكلْدي qəgildi چىگىلدى، چىگىچلەندى. تُكُونْ جكلْدي *tügün qəgildi* — تۈگۈن چىگىلىپ قالدى. ئارغامچا چىگىچلەنسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جكلُرْ - جكلْماكْ *qəgilür - qəgilmək*).

قجلْدي k̡aqïldï قېچىلدى. اُلُمْدِنْ قجلدى *ölümdin k̡aqïldï* — ئۆلۈمدىن قېچىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قجلُرْ - قجلْماقْ *k̡aqïlur - k̡aqïlmak̡*).

قدلْدي k̡adïldï قېيىلدى، قېيىپ تىكىلدى. تُونْ قدلْدي *ton k̡adïldï* — تون قېيىلدى (قَدلُرْ - قَدلْماقْ *k̡adïlur - k̡adïlmak̡*). 188 II/

قرلْدي k̡arïldï قېتىلدى، قوشۇلدى، ئارىلاشتى. بِيرْ نَانْكْ بِرْكا قرلْدي *bir nəŋ birgə k̡arïldï* — بىر نەرسە بىر نەرسىگە قېتىلدى، ئوغۇزچە. تۈركلەر «قتلْدي قرلْدي *k̡atïldï k̡arïldï*» شەكلىدە ئىككى سۆزنى قوشۇپ قوللىنىدۇ (قرلُرْ - قَرلْماقْ *k̡arïlur - k̡arïlmak̡*).

قُرْلْدي k̡uruldï قورۇلدى، تارتىشتى. اَرْ اَلكى قُرْلْدي *ər əliki k̡uruldï* — ئادەمنىڭ قولى تارتىشتى. پۇت تارتىشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قُرُلْدي k̡uruldï قۇرۇلدى. يا قُرْلْدي *ya k̡uruldï* — يا قۇرۇلدى (قُرْلُرْ - قُرْلْماقْ *k̡urulur - k̡urulmak̡*).

قِرلْدي k̡ïrïldï قىرىلدى. قِرلْدي نانْكْ *k̡ïrïldï nəŋ* — نەرسە قىرىلدى، يەنى نەرسىنىڭ پوستى ئېلىۋېتىلدى (قِرلُرْ - قِرلْماقْ *k̡ïrïlur - k̡ïrïlmak̡*). شۇنىڭدەك قارْ قِرلْدي *k̡ar k̡ïrïldï* — قار (يەردىن) قىرىلدى، قار كۈرەلدى. اَرْ قِرلْدي *ər k̡ïrïldï* — ئادەمنىڭ ماللىرى ئېلىندى، شۇنىڭ بىلەن كەمبەغەللەشتى.

قزلْدي ķazïldï قېزىلدى. ارق قزلْدي //arik ķazïldi [189 II] ئېرىق قېزىلدى. باشقىلاردىمۇ
شۇنداق (قزلُرْ – قزلْماقْ ķazïlur - ķazïlmaķ).

قــزلْدي ķïzïldï دەككە بېرىلدى. ار يــزُقْتنْ قــزلْدي ər yazuķtïn ķïzïldï — ئادەم
قىلمىشىنىڭ جاجىسىنى يېدى، دەككە يېدى ۋە شۇنىڭدىن كېيىن بۇنداق يامان
ئىشنى قىلمايدىغان بولدى (قزلُرْ – قزلْماقْ ķïzïlur - ķïzïlmaķ).

قسلْدي ķïsïldï قىسىلدى. الــكْ قــبُغْ قــا قســلْدي əlik ķapuqķa ķïsïldï — قول
ئىشىككە قىسىلدى. ھەرقانداق نەرسە ئىككى نەرسىنىڭ ئارىسىدا قىسىلىپ
قالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. (قسلُرْ – قسلْماقْ ķïsïlur - ķïsïlmaķ).

قُشلْدي ķoxuldï قوشۇلدى. بــيرْ نــانْكْ بير كــا قُشُــلْدي bir nəŋ birgə ķoxuldï —
بىر نەرسە بىر نەرسىگە قوشۇلدى. باشقا بىر نەرسە بۇنىڭغا قوشۇلسىمۇ
شۇنداق دېيىلىدۇ. (قُشُلُرْ – قُشُــلْماقْ ķoxulur - ķoxulmaķ). «يــيرْ قُشُــلْدي
yïr ķoxuldï [335] — قوشاق قوشۇلدى» دېيىشمۇ شۇنىڭدىن ئېلىنغان.//

ققلْدي ķaķïldï قېقىلدى. بشرا ققلْدي baxra ķaķïldï — باشقا قېقىلدى (ققلُرْ –
ققلْماقْ// [190 II] ķaķïlur - ķaķïlmaķ). خارلانغاندا «ققلْدي سُقُلْدي ķaķïldï soķuldï —
قېقىلدى - سوقۇلدى» دېيىشمۇ شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

قمْلْدي ķamuldï يانپاشلىدى، ياتتى. ار قمُلْــدي ər ķamuldï — ئادەم يانپاشلىدى
(قمْلُورْ – قمُلْماقْ ķamlur - ķamulmaķ).

كجلْــدي kəqildi كېچىلدى. سُــوْ كجلْــدي suv kəqildi — سۇ كېچىلدى.
باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كجلُرْ – كجلْماكْ kəqlür - kəqilmək).

كُجلْدي küqəldi زورلۇق قىلىندى، تارتىۋېلىندى. ار تاوري كُجلدي ər tavarï küqəldi —
ئادەمنىڭ مېلى زورلاپ تارتىۋېلىندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُجالُرْ – كُجالْماكْ
küqəlür - küqəlmək).

كذلْدي kəżildi كېيىلدى. تونْ كذلْــدي ton kəżildi — تون كېيىلدى. باشقىلاردىمۇ
شۇنداق (كذْلُرْ – كذلْماكْ kəżlür - kəżilmək).

كِرِلْدِي kərildi كېرىلدى، سوزۇلدى. اَرْ كِرِلْدِي ər kərildi — ئادەم (ئەسنەپ) كېرىلدى. 191 II اُرُقْ كَرِلْدِي // uruk kərildi — ئارغامچا سوزۇلدى. ئاشلانغان تېرە، خام تېرە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر كېرىلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كِرِلُرْ — كَرِلْماكْ kərilür - kərilmək).

كُرُلْدِي korüldi كۆرۈلدى. نَنْكْ كُرُلْدِي nəŋ korüldi — نەرسە كۆرۈلدى (كُرُلُرْ – كُرُلْماكْ korülür - korülmək).

كِرِلْدِي kirildi كىرىلدى. اَكَا كِرِلْدِي əvgə kirildi — ئۆيگە كىرىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كِرِلُرْ – كِرِلْماكْ kirilür - kirilmək).

كَسِلْدِي kəsildi كېسىلدى. نَانْكْ كَسِلْدِي nəŋ kəsildi — نەرسە كېسىلدى (كَسِلُرْ — كَسِلْماكْ kəsilür - kəsilmək).

كُسُلْدِي kosüldi ئۇزالدى، ئۇزىتىلدى، سۇنۇلدى. اَرْ اَذَقْ كُسُلْدِي ər ażakï kosüldi — ئادەمنىڭ ئايىغى ئۇزىتىلدى 192 II // (كُسُلُرْ – كُسُلْماكْ kosülür - kosülmək). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يُغُرْقَنْدا اَرْتُقْ اَذَقْ كُسُلْسا اُشِيُورْ

yoqurkanda artuk ażak kosülsə üxiyür

يوتقاندىن ئارتۇق پۇت سۇنۇلسا ئۈششۈيدۇ.

بۇ ماقال كىشىلەرنى ھەددىدىن ئېشىپ كەتمەسلىككە ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

كَڤِلْدِي kəvildi ئاجىزلىدى. اَرْ كُوچِي كَڤِلْدِي ər küqi kəvildi — ئادەمنىڭ كۈچى ئاجىزلىدى، ئادەم ئاجىزلاشتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ باب مەجھۇل پېئىللار بابى. شۇنىڭدەك مەنتىقىي جەھەتتىن قارىغاندا، بۇ جۈملىدە «اَرْ ər» ۋە «اَذَق ażak» سۆزلىرىنىڭ مەجھۇل پېئىل «كُسُلْدِي kosüldi»گە بىرلا ۋاقىتتا ئۆتۈملۈك تولدۇرغۇچى بولۇپ كېلىشى مۇمكىن ئەمەس. شۇڭا، بۇ توغرىدا بىرسىم ئاتالاي ئىزاھ بېرىپ، بۇ يەردىكى «اَرْ ər» سۆزىنى «اُلْ ol» بولۇشى كېرەك دەيدۇ (تۈركچە II توم 137- بەتكە قاراڭ). بىزچە بۇ يەردە «اَذَقْ ażak» سۆزىنى «اُلْ ol» سۆزى بىلەن ئېنىقلاش ھاجەتسىز. ئەرەبچە «رِجْلَهُ — ئايىغى، پۇتى» دېگەن ئىزاھ بويىچە ھەمدە مۇشۇ سۆزنىڭ ئاخىرىدىكى سۆزگە مىسال قىلىنغان «اَرْ كُوجِي كَڤِلْدِي ər küqi kəvildi — ئادەمنىڭ كۈچى ئاجىزلىدى» دېگەن جۈملىدىن قارىغاندا، بۇ جۈملىنىڭ توغرىسى «اَرْ اَذَقِي كُسُلْدِي ər ażakï kosüldi — ئادەمنىڭ ئايىغى سۇنۇلدى، ئۇزىتىلدى» بولسا كېرەك. شۇڭا، «ażakï» دەپ ئالدۇق.

تَكْرا اَقِبْ اَكْرَلِمْ *təgrə avïp əgrəlim* [چۆرىسىنى ئولىشىپ قورشايلى،

193 II

اَتّنْ تُشُبْ يُكْرَلِمْ// *attïn tüxüp yügrəlim* ئاتتىن چۈشۈپ يۈگۈرەيلى،

اَرْسْلَنْ لَيُو كُكْرَلِمْ *arslanlayu kəkrəlim* ئارسلاندەك ھۆركىرەيلى،

كُوجي انِنْ كقلْسُونْ *küqi anïn kəvilsün* كۈچى شۇنىڭ بىلەن ئاجىزلاشسۇن.]

دۈشمەننىڭ چۆرىسىنى قورشىۋالايلى، ئاتتىن چۈشۈپ يۈگۈرەيلى، ئارسلاندەك ھۆركىرەيلى، شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ كۈچى ئاجىزلاشسۇن.

مِنلْدي manïldï مانىلدى ~ مىلەندى. اتْماكْ سِرْكاكا مِنْدي *ətmək sirkəgə manïldi* — نان سىركىگە مىلەندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (مَنِلُرْ – مَنِلْماقْ *manïlur - manïlmak*).

336 194 II

مُنلْدي münəldi: تُونْ مُنَلْدي *ton münəldi* — توننىڭ ئېۋىنى//ئېلىندى.//يەنى توننىڭ چۆرىسى ۋە ئېۋىنى كېسىۋېتىلدى (مُنَلُرْ — مُنَلْماكْ *münəlür - münəlmək*).

مُنُلْدي münüldi مىنىلدى. اتْ مُنُلْدي *at münüldi* — ئات مىنىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (مُنُلُرْ – مُنُلْماكْ *münülür - münülmək*).




بۇ قىسىم «ل – *l*» قوشۇمچىسىغا ئاساسلانغان. «ل – *l*» قوشۇمچىسى ئۈچ خىل ۋەزىپىنى ئۆتەيدۇ.

**بىرىنچى**، ئىككى ھەرپلىك پېئىل «ل *l*» قوشۇلۇش بىلەن ئۈچ ھەرپلىككە ئايلىنىپ، مەجھۇل مەنىسىنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن: «يا قُرُلْدي *ya kuruldi* — يا قۇرۇلدى»، «اَرْ اُرُلْدي *ər uruldi* — ئادەم ئۇرۇلدى» دېگەندەك. بۇ پېئىللار ئەسلى «قُرْدي *kurdi* — قۇردى»، «اُرْدي *urdi* — ئۇردى» بولۇپ، ئۆز ئالدىغا بىر بابنى تەشكىل قىلىدۇ.

**ئىككىنچى**، ئۆتۈمسىز پېئىللاردىن مەجھۇل پېئىل ياسىلىدۇ. ئەرەب تىلى قائىدىسىدە بۇنداق ئەھۋال يوق. مەسىلەن: «اُلْ نَنْكْ كُرُلْدِي ol nəŋ kərüldi — ئۇ [195 II] نەرسە كۆرۈلدى»[1]، «اُلْ يِيرْكَا بَرِلْدِي ol yərgə barïldï — ئۇ يەرگە بېرىلدى» دېگەندەك.

بەزىدە بۇ ھەرپ (قوشۇمچە) ئۆزىدىن كېيىن كەلگەن ھەرپكە ماسلىشىدۇ[2].

مەسىلەن: «بِتِكْ بِتِنْدِي bitik bitindi — پۈتۈك پۈتۈلدى، كىتاب يېزىلدى»، «اَرْ اِتِنْدِي ər itindi — ئادەم سىپىلىدى، سۈرۈندى» دېگەندەك. بۇ پېئىللار «بِتِلْدِي bitildi»، «اِتِلْدِي itildi» شەكلىدىمۇ كېلىدۇ.

**ئۈچىنچى**، ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل بىر پېئىل ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «اُلُكْ تِرِلْدِي ölüg tirildi — ئۆلۈك تىرىلدى»، «سُوتْ سُقْلْدِي süt soqulдï — سۈت سوغۇلدى»، «سُوفْ سُزُلْدِي suv süzüldi — سۇ سۈزۈلدى» دېگەندەك. [196 II]

تَپِنْدِمْ tapïndïm تېۋىندىم: بويسۇندۇم، خىزمەت قىلدىم. «مَنْ تَنْكْرِيكَا تَپِنْدِمْ man taŋrïġa tapïndïm — مەن تەڭرىگە تېۋىندىم، ئۇنىڭ بۇيرۇقلىرىنى تۇتتۇم». «اُلْ بَكْكَا تَپِنْدِي ol bəgkə tapïndï — ئۇ بەگكە خىزمەت قىلدى». شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُكْرَنْ اَنِكْ بِلِكِنْ كُنْدا اَنكارْ بارُو — øgrən anïŋ bilikin kündə aŋar baru

قُتْقُلِكِنْ تَپِنْغِلْ قُدُغِلْ كُفَزْ نارُو — kotkïlïkïn tapïnqïl kożoqïl kovəz naru

[كۈندە ئۇنىڭ يېنىغا بېرىپ ئۇنىڭ بىلىمىنى ئۆگەن،

مۇلايىملىق بىلەن (ئۇنىڭغا) خىزمەت قىل، ھاكاۋۇرلۇقنى نېرى قوي.]

ئوغلىغا نەسىھەت قىلىپ شۇنداق دەيدۇ: بىلىملىك ۋە ھېكىم ئادەمگە يولۇقساڭ، ھەر كۈنى ئۇنىڭ يېنىغا بار، ئۇنىڭدىن كەمتەرلىك بىلەن

---

[1] «كُرُلْدِي kərüldi — كۆرۈلدى» پېئىلى قانداقتۇر ئۆتۈمسىز پېئىللارنىڭ مەجھۇل دەرىجىسىگە مىسال قىلىپ ئېلىنغان. بۇ پېئىلنىڭ ئەسلى ئۆتۈملۈك ھېسابلىنىدۇ. بۇ نۇقتىغا بىسىم ئاتالاي دىققەت قىلغان ۋە مۇۋاپىق ئىزاھ بەرگەن.

[2] بۇ مىساللاردا مەجھۇل دەرىجىنى بىلدۈرىدىغان «ل - l»نىڭ ئۆزىدىن كېيىن كەلگەن ھەرپكە ماسلىشىش ئەھۋالى كۆرۈنمەيدۇ. بۇ يەردە «ل - l» ئورنىغا «ن - n» قوشۇمچىسىنى قوللىنىشقا بولىدىغانلىقى كۆزدە تۇتۇلسا كېرەك.

ئىلىم ـ ھېكمەت ئۆگەن، تەكەببۇرلۇقنى نېرى تاشلا (تپنور – تپنماق tapïnur - tapïnmak). // 337

197 II

تپندي təpindi دېۋىتتى. ار تن تپندي ər atïn təpindi // — ئادەم ئېتىنى دېۋىتتى. ھەر-قانداق نەرسە پۇت بىلەن قىمىرلىتىلىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تپنور – تپنماك təpinür - təpinmək).

بتندي bitindi خەت پۈتۈۋاتقاندەك كۆرۈندى، خەت يېزىۋاتقاندەك كۆرۈندى. ار بتك بتندي ər bitik bitindi — ئادەم پۈتۈك (خەت، كىتاب) پۈتۈۋاتقاندەك كۆرۈندى. باشقا بىركىمنىڭ ياردىمىسىز ئۆزى يالغۇز پۈتۈۋالسىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (بتنُورْ – بتنْماكْ bitinür - bitinmək).

بُتندي putandï پۇتالدى. يغاچْ بُتندي yïoaq putandï — ياغاچ يەنى دەرەخ (شاخلىرى) پۇتالدى. ئادەم ياغاچنى پۇتاۋاتقاندەك كۆرۈنسىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (بُتَنُورْ – بُتَنْماقْ putanur – putanmak).

بجندي pïqïndï پىچىۋاتقاندەك كۆرۈندى. ار ازنكا ات بجندى ər ozinə at pïqïndï — ئادەم ئۆزىگە گۆش كېسىۋاتقاندەك كۆرۈندى، بۇ ئىشنى يالغۇز قىلىۋالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بجِنُورْ – بجنْماقْ pïqïnur - pïqïnmak).

198 II

بُرُندى büründi پۈركەندى. ارغتْ يغرقانْ بُرُندي // uraoqut yooqurkan büründi — ئايال يوتقان پۈركەندى. باشقا نەرسە پۈركەنسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُرُنُورْ – بُرُنْماكْ bürünür - bürünmək).

برندي barïndï يۇردى، كەتتى. اراغتنْ قانْ برندى uraoquttïn kan barïndï — ئايالدىن قان (خۇن) كەتتى، تومۇرىدىن خۇن يۇرۇشتى، بۇ ھەيز قېنى كېلىدىغان تومۇردۇر (بَرِنُورْ – بَرِنْماقْ barïnur - barïnmak).

برندي barïndï بېرىۋاتقاندەك كۆرۈندى، كېتىپ بارغاندەك كۆرۈندى. ار اڤكا برندي ər əvgə barïndï — ئادەم ئۆيگە كېتىپ بارغاندەك كۆرۈندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَرِنُورْ – بَرِنْماقْ barïnur - barïnmak).

پېئىللارنىڭ بۇ قىسمى ئەرەبچىدىكى «تفاعُل» مەنىسىنى ئىپادىلەيدۇ، يەنى ئەمەلىيەتتە بىر ئىشنى ئىشلىمەيدىغان بولسىمۇ ئىشلەۋاتقاندەك، ئىشلەيدىغاندەك كۆرۈنۈشنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «تصامَ الرجُل» ئادەم گاس

بولۇۋالدى، ئۆزىنى گاس قىلىپ كۆرسەتتى»، «تَماوَتَ - ئۆزىنى ئۆلگەن قىلىپ كۆرسەتتى» دېگەنگە ئوخشاشلار.

بزْنْدِي bəzəndi بېزەندى ~ بېزەلدى، ياساندى. اُراغُتْ بزنْدى uraqut bəzəndi — ئايال بېزەندى، ياساندى. 199 II // اَفْ بَزَنْدِي əv bəzəndi — ئۆي بېزەلدى. بۇ يەردىكى «ن – n» ھەرپى «ل – l» ھەرپىنىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ كەلگەن (بَزَنُورْ – بَزَنْماكْ bəzənür – bəzənmək).

بسنْدِي basïndï بېسىنچاق كۆردى. اَلْ ارِغْ بسنْدِي ol ərig basïndï — ئۇ (بىر) ئادەمنى بېسىنچاق كۆردى ۋە بوزەك ئەتتى (بَسِنُورْ – بَسِنْماقْ basïnur – basïnmak).

بُشنْدِي boxandï بوشاندى، بوشىدى. قُويْ بُشنْدى koy boxandï — قوي بوشاندى، باغلاقتىن بوشاندى. تُكُونْ بُشنْدى tügün boxandï — تۈگۈن، چىگىك بوشىدى. 338 // اُراغُتْ بُشنْدِي uraqut boxandï — ئايال (ئەردىن) بوشاندى، ئەردىن چىقتى. ئارغۇچە. بۇ سۆز ساغلام ئەمەس (بُشَنُورْ – بُشَنْماقْ boxanur - boxanmak).

بُغُنْدِي boqundï بوغۇلدى. اتْ بُغُنْدِي at boqundï — ئات بوغۇلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُغُنُورْ – بُغُنْماقْ boqunur – boqunmak).

بَقنْغلْ bakïnoqïl باقىن، قارىغىن. ايشْ كَيدنكا بقنْغلْ ïx kədiŋə bakïnoqïl — ئىشنىڭ كەينىگە (ئاخىرىغا) قارىغىن. 200 II // ئىشنىڭ ئاخىرىنى ئويلىغىن (بقنُورْ بَقنْماقْ bakïnur - bakïnmak).

بقندى bukundï پۇكۇۋالدى، يىغىۋالدى. ارْ اذاقِنْ بقندى ər ażakïn bukundï — ئادەم ئايىغىنى يىغىۋالدى (بقنور – بقنماق bukunur - bukunmak)[1].

تكنْدِي təgindi چىگىلچىدە خاقانغا ياكى بەگكە بىر كىمنىڭ كەلگەنلىكى خەۋەر بېرىلگەندە «اُلْ تَكنْدِي ol təgindi — ئۇ ھازىر بولدى، كۆرۈشۈش پۇرسىتىگە ئىگە بولدى» دېيىلىدۇ. كەتسىمۇ «اُلْ تَكنْدى ol təgindi» دېيىلىدۇ. ئوغۇزلار بۇ سۆزنى ياقتۇرمايدۇ (تَكنُورْ – تَكنْماكْ təginür - təginmək).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزگە ۋە ئۇنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى بىلەن مەستىرىگە ھېچقانداق ھەرىكە قويۇلمىغان. سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپىدىمۇ چېكىت يوق. بىز بۇ پېئىلنىڭ يازما نۇسخا 272 - بەتتىكى ئاددىي دەرىجىسى ۋە 334 - بەتتىكى مەجھۇل دەرىجىسىگە قاراپ، « bukundï » دەپ ئالدۇق.

تُكَنْدي tügündi تۈگۈندى، تۈگۈۋالدى. اُلْ تُكُونْ تُكُنْدي ol tügün tügündi — ئۇ
201 II
تۈگۈننى (ئۆزى) تۈگۈۋالدى. تۈگۈن تۈگۈۋاتقاندەك كۆرۈنسىمۇ مۇشۇنداق//دېيىلىدۇ
(تُكنُور – تكنماك tügnür - tügünmək).

بُلْندي bulundï تېپىلدى. يِتُكْ بُلُنْدي yitük bulundï — يىتكەن نەرسە تېپىلدى.
باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُلْنُورْ – بُلُنْماقْ bulnur - bulunmak).

بلنْدي bilindi بىلىندى، چۈشىنىلدى. اَرْ يِشِنْ بلنْدي ər ïxïn bilindi — ئادەم
ئىشىنى بىلىندى (بلنُورْ – بلنْماكْ bilinür – bilinmək). اَرْ يازُقنْ بلنْدي
ər yazukïn bilindi — ئادەم گۇناھىنى بىلىندى، يەنى گۇناھىنى ئېتىراپ
قىلدى.

تُتُنْدي tutundï تۇتۇلدى، تۇتۇۋالدى؛ تۇتاشتى. كُونْ تُتُنْدي kün tutundï —
كۈن تۇتۇلدى. ايْ تُتُنْدي ay tutundï — ئاي تۇتۇلدى. بكْ مَني اُغُلْ تُتُنْدي
bəg məni oqul tutundï — بەگ مېنى ئوغۇل تۇتۇۋالدى، ئوغۇل قىلىۋالدى.
202 II
باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اَرْ كَيِكْ تُتُنْدي ər kəyik tutundï — ئادەم (يالغۇز//ئۆزى)
كېيىك تۇتۇۋالدى. ھەرقانداق نەرسە ئۆزى يالغۇز بىر نەرسىنى تۇتۇۋالسىمۇ
مۇشۇنداق دېيىلىدۇ. اُوتْ تُتُنْدي ot tutundï — ئوت تۇتاشتى (تُتُنُورْ – تُتُنْماقْ
tutunur - tutunmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُذِكْ اُتي تُتُنُبْ üżik otï tutunup [ئىشق ئوتى تۇتىشىپ،
اُبكا يُرَكْ قغْرُلُرْ opkə yürək kaoqrulur ئۆپكە - يۈرەك قورۇلار (كۆيەر).]

مۇھەببەتنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ: ئىشق ئوتى تۇتىشىش بىلەن
يۈرەك ۋە ئۆپكە ھەم ئۇنىڭ ئۆپچۆرىسى كۆيۈپ قورۇلدى. اُلْ اوُرْتا تُتُنْدي
ol avurta tutundï — ئۇ ئېمىكئانا تۇتۇندى (تۇتتى). اُلْ مِنِي اُكْحِي تُتُنْدي

---

يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ئىملاسى ئېنىق ئەمەس، ئاستى ۋە ئۈستىدە بىرقانچە چېكىت ۋە كەسرە
بەلگىلىرى قويۇلغان. بىز ئەرەبچە مەنبەگە ئاساسەن، «يِتُكْ yitük» دەپ ئالدۇق.



تىكىست

ol məni ətükqi tutundi — ئۇ مېنى خانغا ئۆتۈنۈش قىلغۇچى (ئۆتۈنگۈچى)

203 II

تۇتۇۋالدى، ئارىچى قىلدى، بۇنىڭ مەستىرىمۇ// يۇقىرىقىدەك[1].

339

تتْندي titindi تىكىلدى، تىك قارىدى. اُلْ اَنكَرْ تِتِنْدِي ol aŋar titindi —// ئۇ ئۇنىڭغا تىكىلدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَنكْ يُوزنكا تِتْنُو بَقْسا بُلْماسْ

*anïŋ yüziŋə titnü baksa bolmas*

ئۇنىڭ يۈزىگە تىكىلىپ قارىسا بولماس.

يەنى ئۇنىڭ گۈزەللىكىدىن يۈزىگە تىكىلىپ قارىغىلى بولمايدۇ (تِتْنُورْ – تِتْنْماكْ *titnür - titinmək*).

تُدْنْدي todundï تويۇندى. اِرْ تُدْنْدِي *ər todundï* — ئادەم تويۇندى، تويغاندەك كۆرۈندى. تويسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُدْنُورْ – تُدُنْماقْ *todnur - todunmak*).

تِزْنْدي tïzïndï تېيىندى، چەكلەندى. اِرْ اِيشْتِنْ تِزِنْدِي *ər ïxtïn tïzïndï* — ئادەم

204 II

ئىشتىن تېيىندى (تِزْنُورْ – تِزْنْماقْ *tïzïnur - tïzïnmak*).//

تَرْنْدي tarandï تاراندى، تارىدى. اُلْ سَجِنْ تَرَنْدِي *ol saqïn tarandï* — ئۇ تاراندى. ئۇ (باشقىلارنىڭ ياردىمىسىز) چېچىنى تارىدى (تَرانُورْ – تَرَنْماقْ *taranur - taranmak*).

تَرِنْدي tarïndï تېرىۋالدى، تېرىيدىغاندەك كۆرۈندى. اِرْ تَرِغْ تَرِنْدِي *ər tarïq tarïndï* — ئادەم ئاشلىق تېرىيدىغاندەك كۆرۈندى. يالغۇز ئۆزى تېرىۋالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَرِنُورْ – تَرِنْماقْ *tarïnur – tarïnmak*).

تَرُنْدي tarundï سىقىلدى، تارلىق ھېس قىلدى، ئىچى پۇشتى. اِرْ اِيشْتا بُشْتِي تَرُنْدِي *ər ïxta puxtï tarundï* — ئادەم ئىشتا سىقىلدى (تَرُونُرْ – تَرُنْماقْ *tarunur- tarunmak*).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلغا بېرىلگەن «ئوت تۇتاشتى» مەنىسىدىكى مىسال «اُوتْ تُتَنْدِي *ot tutandi*» شەكلىدە، كەلگۈسى زامان ۋە مەستىرى «تُتَنُورْ – تُتَنْماقْ *tutanur - tutanmak*» شەكلىدە بېرىلگەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭدىن كېيىنكى شېئىردا بۇ سۆز «تُتُنُبْ *tutunup*» شەكلىدە كەلگەن، بىز كېيىنكىسىنى ئاساس قىلىپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

تُــرُنْدي turundï: اُلْ مَنگَــا اُتْــرُو تُــرُنْدي ol maŋa utru turundï –– ئۇ ماڭا ئۇتتۇر تۇردى. ئۇدۇلىدا تۇرسا ۋە تاقابىل كەلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُرُونُرْ – تُرُنْمــاقْ *turunur - turunmak*).

تــــرُنْدي türündi تۈرۈۋالدى، تۈرتەكلىدى، تۈردى. اَرْ اُوزْ بِــــتكِنْ تُـــــرُنْدي 205 II *ər öz bitikin türündi* — ئادەم ئۆز//پۈتۈكىنى (خېتىنى) تۈرۈۋالدى (تُـــرُنُورْ – تُرُنْماكْ *türünür - türünmək*).

تـــرنْدي tirəndi تىرەندى، تىرەجىدى، ئۆزىنى تارتتى، داجىدى. اَرْ اِيشْـــتِنْ تــرنْدي *ər ixtin tirəndi* —— ئادەم ئىشتىن ئۆزىنى تارتتى. ھەرقانداق نەرسىدىن ئۆزىنى تارتسا ۋە تارتىنسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلْ تَمْقا تِرنْدي *ol tamka tirəndi* —— ئۇ تامغا تىرەندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تِرنُرْ – تِرنْماكْ *tirənür - tirənmək*).

ترنْدي tərindi تېرىۋالدى، يىغىۋالدى. اُلْ اُوزِنْگَا يمِشْ ترنْدي *ol öziŋə yəmix tərindi* —— ئۇ ئۆزىگە يېمىش (مېۋە) تېرىۋالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تــرنُورْ – ترنْمــاكْ *tərinür - tərinmək*).

تُــرُنْدي turundï ئورۇقلىدى، جۇدىدى. اَتْ تُــرُنْدي *at turundï* —— ئات ئورۇقلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُرُنُورْ – تُرُنْماقْ *turunur - turunmak*).

تُرُنْدي turundï تۇرۇۋالدى، توختىۋالدى. اَرْ اِيشْــتَــا تُــرُنْدي *ər ixta turundï* —— ئادەم ئىشتا تۇرۇۋالدى (تُرُنُورْ – تُرُنْماقْ *turunur - turunmak*).// 206 II

تــزنْدي təzindi تېزىپ كېتىدىغاندەك كۆرۈندى. اُلْ تــزنْدي *ol təzindi* — ئۇ تېزىپ كېتىدىغاندەك كۆرۈندى (تَزِنُرْ – تَزِنْماكْ *təzinür - təzinmək*).

تزنْدي tizindi تىزدى، تىزىۋالدى. اُراغُتْ يِنْجُوسِنْ تزنْدي *uraɋut yinqüsin tizindi* —— خوتۇن ئۈنچىسىنى تىزىۋالدى (تِزِنُرْ – تِزِنْماكْ *tizinür - tizinmək*).

تشـــنْدي tuxandï چۇشەلدى، كالۋالاشتى. اَرْ اَذاقِـــي تُشَـــنْدي *ər aẓakï tuxandï* ئادەمنىڭ ئايىغى كالۋالاشتى، يەنى ئادەمنىڭ ئاياغلىرى قورقۇنچتىن بىر - بىرىگە چىرماشتى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن: 340

اَرْسْلَنْ كَكْرَسا اَتْ اَذاقِي تُشالِرْ *arslan kəkrəsə at aẓakï tuxalïr*

ئارسلان ھۆركىرىسە ئات ئايىغى كالۋالىشىدۇ (چۇشىلىپ قالىدۇ).

بۇ ماقال ئۆزىدىن كۈچلۈككە تاقابىل تۇرماقچى بولغان ئاجىزنىڭ كۈچلۈك يېقىنلاشقاندا، ئۇنىڭ ھەيۋىسىدىن ئايىغلىرىنىڭ تىترىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ (تُشانُرْ – تُشَنْماقْ *tuxanur - tuxanmak*).

تْشَنْدِيْ təxəndi تۆشەك ~ چۈشەك سېلىنىۋالدى. اَلْ اُوزِنْكا تْشاكْ تُشَنْدِيْ *ol ozina təxək təxəndi* — ئۇ ئۆزىگە // تۆشەك سېلىۋالدى (تُشانُرْ تُشَنْماكْ *təxənür - təxənmək*).

207 II

تَڤْنْدِيْ təvindi ئۇۋۇلىدى. اَرْ اَلِكِنْ اُڤُنْدِيْ تَڤْنْدِيْ *ər əlikin uvundi təvindi* — ئادەم قولىنى ئۇۋۇلاپ كەتتى، ئادەم قايغۇرغىنىدىن ياكى ئۇياتقىنىدىن قولىنى ئۇۋۇلىدى (تَڤِنُورْ – تَڤْنماكْ *təvinür - təvinmək*).

تُقْنْدِيْ tok̡indi توقۇندى، سوقۇلدى، ئۇرۇلدى. اَرْ تامْقا تُقَنْدِيْ *ər tamk̡a tok̡indi* — ئادەم تامغا سوقۇلدى. اَرْ تُقَنْدِيْ *ər tok̡indi* — ئادەم بىرنېمىگە ئۇرۇلۇپ كەتتى. ئوغۇزچە. قِلِجْ تُقَنْدِيْ *k̡iliq tok̡indi* قىلىچ سوقۇلدى (تُقَنُورْ تُقَنْماقْ *tok̡inur - tok̡inmak*)[1].

تُقْنْدِيْ tok̡undi سويۇۋالدى. تُقُمْ تُقُنْدِيْ *tok̡um tok̡undi* — سوقۇم سويۇۋالدى، ئۇ ئۆزىگە سوقۇم سويۇۋالدى (تُقُنُورْ – تُقُنْماقْ *tok̡unur - tok̡unmak*).

تِقَنْدِيْ tik̡indi تىقىۋالدى، چىڭداپ تىقىۋالدى. اَرْ يُونْكْ تَغارْقا تِقَنْدِيْ *ər yun taqark̡a tik̡indi* — ئادەم يۇڭنى // تاغارغا چىڭداپ تىقىۋالدى.

208 II

اَشْ تِقَنْدِيْ *ax tik̡indi* — ئاشنى چىڭقاپ يېدى. بۇ سۆز بىرىگە غەزەپلەنگەندە ئېيتىلىدۇ (تِقِنُورْ – تِقِنْماقْ *tik̡inur - tik̡inmak*).

تَلِنْدِيْ təlindi تېشىلدى، ئېچىلدى. تامْ تَلِنْدِيْ *tam təlindi* — تام تېشىلدى (تَلِنُرْ – تَلِنْماكْ *təlinür - təlinmək*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

كُجَنْدِيْ بِلاكِمْ *küqəndi biləkim* [بىلىكىم كۈچەندى،

يَغُودِيْ تِيلاكِمْ *yaqudi tiləkim* تىلىكىم يېقىنلاشتى. //

209 II

تَلِنْدِيْ بِلِيكِمْ *təlindi bilikim* بىلىمىم بۇلىقى ئېچىلدى،

تَكْرُبْ اَنكَرْ جَرْتِلُورْ *təgrüp anar qərtilür* ئۇنىڭغا يېتىپ يوقىلىدۇ.]

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكلى بېرىلمىگەن. بىز قوشۇپ قويدۇق.

بىلىكىم كۆچەندى، ئىلىم - ھېكمەت ھەققىدە نۇرغۇن نەرسىلەر يازغىنىم ئۈچۈن ئۇ زورۇقتى: ئەمدى ئىلىم - ھېكمەتتىكى مۇرادىم يېقىنلاشتى، كۆكسۈمدە ئىلىم- ھېكمەت بۇلاقلىرى ئېچىلدى، زامان مېنى مۇشۇ يەرگە يەتكۈزگىنىدە، ئۆمرۈممۇ ئاخىرلىشىۋاتىدۇ[1].

تِلِنْدِي tilindi تىلىندى. تَرِي تِلِنْدِي *tari tilindi* — تېره تىلىندى، يەنى تېره ئۈزۈنىسىغا قېيىشتەك تىلىندى (تِلنُورْ – تِلْنْماكْ *tilinür - tilinmək*).

تمِنْدِي tamïndï تېمىتىۋالدى. اَلْ اُوزِنكا يَاغْ تمِنْدِي *ol ɵziŋə yaoq tamïndi* — ئۇ ئۆزىگە ياغ تېمىتىۋالدى (تَمنُورْ – تَمْنْماقْ *tamïnur - tamïnmak*).

210 II

جبِنْدِي qapïndï ساۋىدى، قامچىلىدى. ارْ اتِنْ // جبِنْدِي *ər atïn qapïndi* — ئادەم ئېتىنى قامچىلىدى. ارْ سُقْدا جَبْدِي *ər suvda qapdï* — ئادەم سۇدا (چاۋاپ) ئۈزدى. بۇنىڭ «جبِنْدِي *qapïndi*» شەكلىمۇ بار. (جَبنُورْ – جَبْنْماقْ *qapïnur – qapïnmak*).

جقِنْدِي qakïndï چاقىدىغاندەك كۆرۈندى. ارْ اُزِنكا جقْماقْ جقِنْدِي *ər ɵziŋə qakmak qakïndi* — ئادەم ئۆزى ئۈچۈن چاقماق چاقىدىغاندەك كۆرۈندى (جَقِنُورْ – جَقِنْماقْ *qakïnur - qakïnmak*).

341

جَكِنْدِي qəkindi چېكىۋالدى، چېكىت قويۇۋالدى. ارْ بِتِكْكَا // جكِكْ جكِنْدِي *ər bitikkə qəkik qəkindi* — ئادەم خەتكە چېكىت قويۇۋالدى (جكِنُورْ – جَكِنْماكْ *qəkinür - qəkinmək*).

جكِنْدِي qəgindi چىگىۋالدى. اُلْ يُوكُنْ جكِنْدِي *ol yükün qəgindi* — ئۇ يۈكىنى چىگىۋالدى (جَكِنُورْ – جَكِنْماكْ *qəginür - qəginmək*).

211 II

جَلِنْدِي qalïndï چېلىندى، ئاڭلاندى؛ ئورۇقلىدى، چالدى//(يىقىلدى). اتْ جلِنْدِي *at qalïndi* — (ئوت - بوغۇزنىڭ ناچارلىقىدىن) ئات ئورۇقلىدى. سُوزْ بَكْ قُلاقِنكا جلِنْدِي *sɵz bəg kulakïŋa qalïndi* — سۆز بەگنىڭ قۇلىقىغا چېلىندى، ئاڭلاندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ئوغۇزچە. ارْ اُوزِنْ يِيرْكا جَلِنْدِي

---

[1] بۇ شېئىرنىڭ ئەرەبچىسىدە بېسىم ئاتالايىنىڭ ئىزاھىچە «معْصى — بىلەك» سۆزىدىن كېيىنكى «فَظْلَمَ — زورۇقتى، زۇلۇم قىلىندى» دېگەن سۆز «نظلِم» شەكلىدە خاتا كۆچۈرۈلۈپ قالغان. بىز «فَظْلَمَ» نى توغرا تېپىپ، شۇ بويىچە تەرجىمە قىلدۇق.

ər ozin yərgə qalindi — ئادەم ئۆزىنى يەرگە چالدى، تاشلىدى (يىقىلدى) ياكى يىقىلغاندەك كۆرۈندى (جَلِنُورْ – جَلنْماقْ qalinur - qalinmak).

جلنْدي qïlandï نەملەندى. جلنْدى نانْ qïlandï nəŋ — نەرسە نەملەندى. بۇنىڭ ئەسلى «جِيلَنْدِي qïlandï» دۇر (جِيلَنُورْ – جِيلَنْماقْ qïlanur - qïlanmak). اَتْ جِلَـنْدِي at qïlandï — ئات تەرلىدى (تەرگە چىلاندى).

سبنْدي sapïndï سىپىـۋالدى، ئۆتكۈزۈۋالدى. اشْلارْ يكْنا سبنْدِي// ixlər yiɡnə sapïndï — خوتۇن يىڭنىگە يىپ سىپىـۋاتقاندەك كۆرۈندى، ئەمەلىيەتتە بۇ ئىشنى ئۆزى قىلمىغان بولسىمۇ قىلغاندەك كۆرۈندى (سَـبِنُورْ – سَـبِنْماقْ sapïnur - sapïnmak).

212 II

سَـتِنْدي satïndï ساتىدىغاندەك كۆرۈندى. اَرْ اَتِـنْ سَـتِنْدِي// ər atïn satïndï — ئادەم ئېتىنى ساتىدىغاندەك كۆرۈندى (سَتُنُورْ – سَتنْماقْ satïnur - satïnmak).

سَجنْدى saqïndï چېچىۋالدى. ارْ اوزِنكا سُوفْ سجنْدِي ər oziŋə suv saqindi — ئادەم ئۆزىگە سۇ چېچىۋالدى (سَجنُورْ – سَجنْماقْ saqïnur – saqïnmak).

سُجْنْدي süqündi تەمىنى تېتىدى، مەززە قىلدى. اَرْ سُوزْكا سُـجُنْدِي ər søzgə süqündi — ئادەم سۆزگە مەززە قىلدى، سۆزگە بېرىلىپ كېتىپ، ئۆزىنىڭ ئىشىغا چولىسى تەگمىدى (سُجنُورْ – سُجنْماكْ süqinür - süqinmək).

سُوزْكا سُجنْسا بُلُنْ بَرِيْر søzgə süqinsə bulun barïr

سۆزگە مەززە قىلسا، تۇتقۇن بولۇر.

سۆزنىڭ تاتلىقىغا مەززە قىلغان تۇتقۇن بولىدۇ. بۇنىڭ بىر ھېكايىسى بار. بۇ ماقال سۆزگە قىزىقىپ ئىشنى تاشلىۋېتىدىغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

سَرِنْدي sarïndï يۆگەندى، پۈركەندى؛ ئوراندى. ارْ سُقْلُقِنْ سرِنْدِي ər suvlukïn sarïndi — ئادەم سەللىسىنى يۆگىدى. اُراغُتْ بُرُنْجُكْ سرِنْدِي uraɣut bürünqük sarïndi — خوتۇن پۈركەنچىسىنى پۈركەندى. بىركىم ھەرقانداق بىر نەرسىنى

213 II

پۈركىنىۋالسا ياكى كىيىۋالسا، يۆگىنىۋالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سرِنُورْ// – سَرِنْماقْ sarïnur - sarïnmak).

سرندي sarïndi بېرىلدى، قېتىرقىنىپ كىرىشتى، يېپىشتى. ار ايشقه سرندى — ئادەم ئىشقا قېتىرقىنىپ كىرىشتى،//يېپىشتى، يەنى ئادەم ئۆزىنى تىلىگەن، ئىرادە قىلغان ئىشنى تېپىۋالغان قىلىپ كۆرسەتتى (سرنور - سرنماق sarïnur - sarïnmak).

342

سُرُندي süründi سۈرۈندى، سۆركەندى؛ قاشلىدى. كشى اوز يينن سُرُندى — كىشى ئۆزىنىڭ ئەت - يېنىنى قاشلىدى kixi øz yənin süründi (سُرُنور - سُرُنماك sürünür - sürünmək). قاتتىق بىر نەرسە سۆركىلىپ ئېزىلسىمۇ ياكى ئۈپرىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

سُزُندي süzündi سۈزۈلدۈرىدىغاندەك كۆرۈندى. ار اوزنکا سُوق سُزُندى — ئادەم ئۆزىگە سۇ سۈزۈلدۈرىدىغاندەك كۆرۈندى ər oziŋə suv süzündi (سُزُنور - سُزُنماك süzünür - süzünmək).

214 II

سيزندى səzindi سەزدى، گۇمانلاندى، گۇمان قىلدى.// ل انكار سيزك سيزندى — ئۇ ئۇنىڭدىن گۇمانلاندى ol aŋar səzik səzindi (سيزنور - سيزنماك səzinür - səzinmək).

سسندى səsindi ئىنتىلدى. ار قلن ارغلى سسندى — ئادەم ər kulïn uroali səsindi قولىنى ئۇرغىلى ئىنتىلدى، دېۋەيلىدى. ئات باغلاقتىن بوشىنىپ كېتەي دېسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَسنُورْ - سَسنْماكْ səsinür - səsinmək).

سُسُندي süsündi ئۈسىدىغاندەك كۆرۈندى. ار بشن تامقا سُسُندى — ئادەم بېشىنى تامغا ئۈسىدىغاندەك كۆرۈندى. ər baxïn tamka süsündi باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُسُنُورْ - سُسُنْماكْ süsünür - süsünmək).

سغندي saoïndi ساغىدىغاندەك كۆرۈندى. ار قوين سغندى — ئادەم ər koyïn saoïndi قويىنى ساغىدىغاندەك كۆرۈندى (سَغنُورْ - سَغنْماقْ saoïnur - saoïnmak).

سُغُندي sooundi سوقتۇندى، توڭدى. ار سُغُندى — ئادەم سوقتۇندى، ər sooundi توڭدى (سُغُنُورْ - سُغُنْماقْ soounur – soounmak).

215 II

سُغُندي suoundi سۇ سالدى. ار سُغُندى// — ئادەم سۇ سالدى، ər suoundi يەنى سۇيدۇك ۋە شۇنىڭدەك نەرسىلەردىن بوشاندى (سُغُنور - سُغُنماق suounur - suounmak).

سغَنْدِي sïoqïndï سىغىندى، كىرىۋالدى. كَيِكْ تُرغقا سِـغَنْدِي kəyik turaoqka sïoqïndï — كېيىك تۇراققا (پاناھ جايغا) كىرىۋالدى. باشقا بىرەر جايغا كىرىۋالغان ھەرقانداق نەرسە ئۈچۈنمۇ مۇشۇنداق دېيىلىدۇ. مَـنْ تَنكْرِيكـا سِـغْنُورْمَنْ mən təŋrigə sïoqïnurmən — مەن تەڭرىگە سىغىنىمەن (سِغْنُورْ - سِغْنْماقْ sïoqïnur - sïoqïnmak).

سقْنْدِي səvündi سۆيۈندى. ارْ سقْنْدِي ər səvündi — ئادەم سۆيۈندى (سقْنُورْ - سقْنْماكْ səvünür - səvünmək). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

سَقْنْمَكلْ يُنْدْ اُكُرْ اَذْغِرْ اَتَنْ — səvünməgil yund ügür ażoqïr atan[1]
216 II
اَلْتُنْ كُمُشْ بُلْنَبَنْ اَغِي تَقَارْ — altun kümüx bulnapan aoqï tavar//

[ئۆيۈر يىلقا، ئايغىر، ئاتان بىلەن سۆيۈنمىگىن،
ئالتۇن، كۈمۈش، يىپەكماللارنى تاپساڭمۇ.]

ئۆيۈر يىلقا، ئايغىر ۋە ئاتان تۆگىلەر بىلەن، (شۇنىڭدەك) ئالتۇن - كۈمۈش، يىپەك ماللارغا ئىگە بولۇش بىلەن سۆيۈنۈپ كەتمە، ئۇلارنى ئۆزۈڭ ئۈچۈن خەيرلىك ئىشلارغا ئىشلەتكىن.

سغْنْدِي saoqïndï ئويلىدى، نىيەت قىلدى. اُلْ منكا اذْكُو سغْنْدِي ol maŋa əżgü saoqïndï — ئۇ ماڭا ياخشىلىق قىلىشنى ئويلىدى، مەن ئۈچۈن ياخشى نىيەتتە بولدى. سۆز بىلەن ياردەم قىلىشنىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ//343 (سِغْنُورْ سِغْنْماقْ saoqïnur - saoqïnmak).

سقْنْدِي sakïndï ساقلاندى، ئېھتىيات قىلدى. اُلْ مَنْدِنْ سقْنْدِي ol məndin sakïndï — ئۇ مەندىن ساقلاندى، يەنى ئېھتىيات قىلدى. بۇ يەردىكى «ق — k» ھەرپى ئالدىنقى سۆزدىكىدىن قاتتىقراقتۇر (سقْنُورْ سقْنْماقْ sakïnur - sakïnmak).

217 II

سُقُنْدِي sukundï سۇ قۇيۇلدى، يۇيۇندى، يۇدى. اَراغُتْ// بشِنْ سُقُنْدِي uraoqut baxïn sukundï — خوتۇن بېشىنى يۇدى. ئوغۇز تىلىدا. (سِقْنُورْ - سُقُنْماقْ sukïnur - sukunmak)[2].

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اَنِنْ» شەكلىدە يېزىلغان. بروككېلمان بۇ سۆزنى «atan» دەپ ئوقۇغان. بېسىم ئاتالاي «anïn» (ئۇنىڭ بىلەن) دەپ ئوقۇغان. بىز «atan» دەپ ئوقۇشنى مۇۋاپىق تاپتۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك قىلىپ ھەرىكىلەنگەن. بىز زەممىلىك شەكلىنى ئاساس قىلدۇق.

سُكُنْدِي sөkündi يۆكۈندى، چۆكتى، تىزلاندى. اِرْ بَكْكَا سُكُنْدِي *ər bəgkə sөkündi* — ئادەم بەگكە يۆكۈندى.

سُكُنْدِي sөkündi سۆكۈۋاتقاندەك كۆرۈندى. اُلْ تُونِنْ سُكُنْدِي *ol tonïn sөkündi* — ئۇ تونىنى سۆكۈۋاتقاندەك كۆرۈندى (سُكُنُورْ – سُكُنْمَاكْ *sөkünür - sөkünmək*).

سلنْدى salïndï سىلىندى، ساڭگىلىدى. يِنْجُو قُلاقْتِنْ سَلِنْدِي *yinqü kulaktïn salïndï* — ئۈنچە قۇلاقتىن ساڭگىلىدى. ھەرقانداق نەرسە ساڭگىلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَلِنُورْ - سَلِنْمَاقْ *salïnur - salïnmak*).

قبِنْدِي kapïndï بۇلاۋاتقاندەك كۆرۈندى؛ دارىدى. اِرْ تَڤَارْ قَبِنْدِي *ər tavar kapïndï* — ئادەم تاۋار (مال) بۇلاۋاتقاندەك كۆرۈندى (قَبِنُورْ - قَبِنْمَاقْ // *kapïnur - kapïnmak*) [218 II]. اُغْلَانْ يِلْ قَبِنْدِي *oqlan yəl kapïndï* — بالىغا يەل دارىدى.

قتِنْدِي katïndï قېتىۋاتقاندەك كۆرۈندى. اُلْ تَلْقَانْقَا يَاغْ قَتِنْدِي *ol talkanka yaq katïndï* — ئۇ تالقانغا ياغ قېتىۋاتقاندەك كۆرۈندى (قَتِنُورْ - قَتِنْمَاقْ *katïnur - katïnmak*).

قتندى kutandï قۇتاندى، بەختلىك بولدى. قتندى نانْكْ *kutandï nəŋ* — نەرسە قۇتاندى، نەرسە قۇتلۇق بولدى (قُتَانُرْ - قُتَنْمَاقْ *kutanur - kutanmak*)[1].

قجِنْدِي kaqïndï قېچىۋاتقاندەك كۆرۈندى. اُلْ مَنْدِنْ قَجِنْدِي *ol məndin kaqïndï* — ئۇ مەندىن قېچىۋاتقاندەك كۆرۈندى (قَجِنُورْ - قَجِنْمَاقْ *kaqïnur - kaqïnmak*).

قُرُنْدِي korundï قورۇندى، ئېچىندى، قىيىمدى. اِرْ تَڤَارِنْكَا // قُرُنْدِي [219 II] *ər tavarïŋa korundï* — ئادەم مېلىغا قورۇندى (قُرِنُورْ - قُرِنْمَاقْ *korïnur - korïnmak*).

قُرُنْدِي kurundï قۇرۇندى، ئۆزىنى قۇرۇتۇۋالدى. اِرْ قُرُنْدِي *ər kurundï* — ئادەم (يۇيۇنغاندىن كېيىن) قۇرۇندى (قُرُنُورْ - قُرُنْمَاقْ *kurïnur - kurïnmak*).

قِرِنْدِي kïrïndï قىرىۋاتقاندەك كۆرۈندى. اُلْ نَانْكِنِي قِرِنْدِي *ol nəŋni kïrïndï* — ئۇ بىر نەرسىنى قىرىۋاتقاندەك كۆرۈندى (قِرِنُورْ - قِرِنْمَاقْ *kïrïnur - kïrïnmak*).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ بېيىتلىنىڭ ئىككىنچى ھەرپىگە چېكىتمۇ، ھەرىكىمۇ قويۇلمىغان، ئۈچىنچى ھەرپىگە ھەرىكە قويۇلمىغان. بىز يازما نۇسخا 329- بەتتىكى «قُتَلْدِي *kutaldï*»، يەنى «قُتْ اَلْدِي *kut aldï*» سۆزىنىڭ ئەرەبچە ئىزاھىغا ئاساسەن، بۇ ئىككى سۆزنىڭ يىلتىزىنى بىر ھېسابلاپ، «*kutandï - kutanur - kutanmak*» دەپ ئالدۇق.

تېكىست

قزندي ķazïndï قېزىۋالدى. اُلْ اُوزنكا قُدُغْ قزندي ol oziŋə ķuzuq ķazïndi — ئۇ ئۆزىگە قۇدۇق قېزىۋالدى. قۇدۇق قېزىۋاتقاندەك كۆرۈنسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قزنُورْ – قزنْماقْ ķazïnur - ķazïnmaķ).

قُزنْدي ķozandï بېزەندى، ياساندى، پەرداز قىلىندى. اُراغُتْ بزنْدي قُزنْدي uraqut bəzəndi ķozandï — خوتۇن بېزەندى، ياساندى (قُزانُرْ – قُزَنْماقْ ķozanur - ķozanmaķ).

220 II

قسنْدي ķïsïndï قىسىندى، قىزغاندى، بېخىللىق قىلدى.// ارْ تڤارنْ قسنْدي ər tavarïn ķïsïndï — ئادەم مېلىنى (چىقىم قىلىشتىن) قىسىندى، بېخىللىق قىلدى. سۇيدۇكى قىستاپ كېتىپ، قىسىۋالغان كىشىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قِسِنُورْ – قِسِنْماقْ ķïsïnur - ķïsïnmaķ).

344

قشنْدي ķaxandï سىيدى. اتْ قشنْدي at ķaxandi —// ئات ۋە باشقا ھايۋان سىيدى. لېكىن، بۇ سۆز پەقەت ئاتقا خاستۇر (قشَنُورْ – قشَنْماق ķaxanur - ķaxanmaķ).

قُلنْدي ķolundï تىلەندى، سوراندى. ارْ نانْكْ قُلنْدي ər nəŋ ķolundi — ئادەم بىر نەرسە تىلەندى (قُلُنُورْ – قُلُنْماقْ ķolunur - ķolunmaķ).

قلنْدي ķïlïndï: ارْ تكْما قلنْجْ قلنْدي ər təqmə ķilinq ķilindi — ئادەم كۆرگەنلا ئىشنى قىلىۋەردى. بىركىم ھەددىدىن ئاشماقچى بولسا، ئۇنىڭغا «اُكُشْ قلنْما økűx ķilinma — تولا ھەددىڭدىن ئاشما» دېيىلىدۇ (قلنُورْ – قلنْماقْ ķilinur – ķilinmaķ).

كجُنْدي kəqündi كېچىۋاتقاندەك كۆرۈندى. ارْ سُوڤْ كجُنْدي ər suv kəqündi — ئادەم سۇ كېچىۋاتقاندەك//كۆرۈندى (كجُنُورْ – كجُنْماكْ kəqünür - kəqünmək).

221 II

كُجَنْدي küqəndi كۇچەندى؛ زورلۇق قىلدى. اتْ كُجَنْدي at küqəndi — ئات كۈچەندى، (ئېغىر يۈك كۆتۈرگەنلىكتىن) ئات كۈچىنىپ كەتتى. اُلْ اَنكْ تَڤارنْ كُجَنْدي ol anïŋ tavarïn küqəndi — ئۇ ئۇنىڭ مېلىغا زورلۇق قىلدى. بۇ پېئىل بىرىنچى مىسالدا ئۆتۈمسىز، ئىككىنچىسىدە ئۆتۈملۈكتۇر (كُجانُورْ – كُجَنْماكْ küqənür - küqənmək).

كجنْدي kiqindi قىچىشتى، يولدىن چىقتى. اُراغُتْ كجنْدي uraqut kiqindi — خوتۇننىڭ قىچىقى تۇتتى، يولدىن چىقتى، بۇزۇلدى. «كجنْما kiqinmə — سۇركەنمە» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان. بۇنىڭ ئەسلى «اَتْ كجنْدي

(كِچِنُــــــــورْ - كِچِنْمَــــــــاكْ) دۆر «بەدەن قىچىشتى» — بەدەن ət kiqindi (kiqinür - kiqinmək).

كِرِنْدِي kirindi كىردى، كىرىۋاتقاندەك كۆرۈندى. اَرْ سُفْدَا كِرِنْدِي ər suvda kirindi — ئادەم سۇغا كىردى (يۇيۇندى). اَرْ اَوْقَا كِرِنْدِي ər əvgə kirindi — [222 II] ئادەم ئۆيگە كىرىۋاتقاندەك كۆرۈندى (كِرِنُورْ — كِرِنْمَاكْ kirinür - kirinmək).

كُرُنْدِي köründi كۆرۈندى، ئۇچراشتى. اُلْ بَكْقَا كُرُنْدِي ol bəgkə köründi — ئۇ بەگكە كۆرۈندى، بەگ بىلەن ئۇچراشتى. تَاغْ كُرُنْدِي taƣ köründi — تاغ كۆرۈندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ئۇزاقتىن قارا كۆرۈم كۆرۈنگەن ھەرقانداق نەرسىگە مۇشۇنداق دېيىلىدۇ (كُرُنُورْ — كُرُنْمَاكْ körünür - körünmək).

كُزُنْدِي közündi كۆرۈندى. كُزُنْدِي نَانْكْ közündi nəŋ — نەرسە كۆرۈندى. ئارغۇچە.

بۇ يەردە بىر قائىدە باركى، بۇ سۆز «كُوزْ köz — كۆز» سۆزىدىن ئېلىنغان بولۇپ، ئارغۇلار بۇيىرۇق شەكلى بىلەن ئۆتكەن زامان شەكلىنى پەرقلەندۈرىدۇ. ئۇلار بۇيىرۇق شەكلىدە «ر - r» بىلەن «كُــــــرْ kör — كۆر» دەيدۇ، ئۆتكەن زامان شەكلىدە «ز — z» بىلەن «كُزُنْدِي közündi» دەيدۇ (كُزُنُــورْ — كُزُنْمَــاكْ közünür — közünmək).

كَسِنْدِي kəsindi كېسىۋالدى. اُلْ اُزِنْكَا اَتْ كَسِنْدِي ol öziŋə ət kəsindi — ئۇ ئۆزىگە گۆش كېسىۋالدى. [223 II] باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كَســـــــنُورْ - كَســــــــنْمَاكْ kəsinür - kəsinmək).

كُشْنْدِي köxündi سايىدىدى، سايىگە ئالدى. اَرْ كُنْكَا كُشْنْدِي ər küngə köxündi — ئادەم كۈندىن ئۆزىنى سايىگە ئالدى. شۇنىڭدەك [345] بىر كىمدىن ئۆزىنى دالدىغا ئالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كُشِنُورْ — كُشِنْمَاكْ[1] köxinür - köxinmək).

كُفَنْدِي küvəndi ماختاندى، پەخىرلەندى. اُلْ مَنِنْكْ بِرْلَا كُفَنْدِي ol məniŋ birlə küvəndi — ئۇ مېنىڭ بىلەن ماختاندى (كُفَنُورْ — كُفَنْمَاكْ küvənür - küvənmək).

كُلُنْدِي küləndi بوشاشتى، ئېغىرلاشتى. اَرْ اَلِكِي اَدَقِي كُلُنْدِي ər əliki aⱬaki küləndi — ئادەمنىڭ قول - ئايىغى بوشاشتى، يەنى ئادەمنىڭ قول - ئايىغى (ئىشتىن ياكى يۈرۈش - مېڭىشنىڭ كۆپلۈكىدىن خۇددى باغلاپ قويۇلغاندەك) ئېغىرلاشتى (كُلُنُورْ — كُلُنْمَاكْ külünür - külünmək).

---

[1] بۇ سۆزنىڭ ئىككىنچى ھەرپى ئۆتكەن زاماندا زەممىلىك، كەلگۈسى زامان ۋە مەستىرىدە كەسرىلىك ئېلىنغان. بىز ئۆزگەرتمىدۇق.

224 II
كُمُنْدى kөmündi كۆمۈۋاتقاندەك كۆرۈندى. اَرْ تفارِنْ // كُمُنْـدِي *ər tavarïn kөmündi*
ئادەم مېلىنى كۆمۈۋاتقاندەك كۆرۈندى (كُمُنُـرْ — كُمُنْمَـاكْ
.(*kөmünür - kөmünmək*

بۇ قىسىمدىكى پېئىللاردا بىر قانچە تۈرلۈك مەنىلەر ئىپادىلىنىدۇ:

**بىرىنچى**، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىشنى باشقىلارنىڭ ياردىمىسىز ئۆزىلا ئىشلىگەنلىكى ئىپادىلىنىدۇ. بۇ تۈرنىڭ ئاساسى ئىككى ھەرپلىك پېئىللاردۇر: «اَلْ اَفْكا بَرِنْدِي *ol avɢə barïndi* — ئۇ ئۆيگە (بارمايدىغان بولسىمۇ) بارىدىغاندەك كۆرۈندى»، «اَلْ اشْ تتِنْـدِي *ol ax tatïndi* — ئۇ ئاش (تېتىمىغان بولسىمۇ) تېتىۋاتقان بولۇپ كۆرۈندى». پېئىللارنىڭ بۇ تۈرى ئەرەبچىدىكى پېئىللارنىڭ «تفاعُلْ *təfaul*» دەرىجىسىگە توغرا كېلىدۇ. مەسىلەن: «تصاة الرّجُـلْ — ئادەم پاك بولمىسىمۇ، پاك بولۇپ كۆرۈندى»، «تعاقـل — ئەقىللىق بولمىسىمۇ، ئەقىللىق بولۇپ كۆرۈندى».

**ئىككىنچى**، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىشنى ئۆزى ئۈچۈنلا قىلغانلىقى ئىپادىلىنىدۇ. مەسىلەن: «ارْ المِنْ الْنْدِي *ər alïmïn alïndi* — ئادەم ئېلىشىنى ئۆزىلا ئۇندۇرۇۋالدى»، «اَلْ تـرغ ترنْـدِي *ol tarïq tarïndi* — ئۇ ئۆزى ئۈچۈن
225 II
ئاشلىق تېرىۋالدى» دېگەنگە ئوخشاشلار. // ئەگەر پېئىل مۇشۇ مەنىدە قوللىنىلىدىغان بولسا، جۈملىدە «اُوزْ *өz*» سۆزى كەلتۈرۈلىدۇ. بۇ سۆز «اُوزنكـا *өziŋə* — ئۆزىگە» شەكلىدە كەلسە، «ئۆزى ئۈچۈن» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. «اُوزِي *өzi* — ئۆزى» شەكلىدە كەلسە، بىر ئىشنى «ئۆزى» قىلغانلىقنى بىلدۈرىدۇ. «اُوزنكـا *өziŋə* — ئۆزىگە» دېگەندىكى «نكـا — *ŋə*» ئەرەبچىدە «ئۈچۈن» مەنىسىدە كەلگەن «ل — *l*» رولىنى ئۆتەيدۇ. پېئىل، ئەمەلىيەتتە، ئىشلەنمەي تۇرۇپ ئىشلىنىۋاتقاندەك كۆرسىتىلسە، بۇ «اُوزْ *өz*» سۆزىنى دېمىسىمۇ بولىدۇ. بۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پەرق شۇكى، ئىش - ھەرىكەت پۈتۈن ئىنسانلار ئارىسىدا ئورتاق. شۇڭا، جۈملىدە بىركىمنىڭ بىرەر ئىش - ھەرىكەتنى باشقىلارنىڭ ياردىمىسىز ئۆز ئالدىغا ئىشلەشكە كىرىشكەنلىكى ئېيتىلماقچى بولغاندا «اُوزْ *өz*» سۆزى قوشۇلمىسا، سۆيەت تولۇق بولماي قالىدۇ. «اُوزْ *өz*» سۆزى قوشۇلۇش بىلەنلا سۆيەت تولۇق بولىدۇ. // 346 مۇشۇنداق

بولغاندىلا، ئىش - ھەرىكەت ئورتاقلىقتىن چىقىپ، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئۆزىگىلا خاس بولغان بولىدۇ. ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «فَاقْتُلُوا اَنْفُسَكُمْ — ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرۈڭلار» دېگەن ئايىتىدىكى «قَتْل — ئۆلتۈرمەك» ھەممە ئادەملەرگە ئورتاق ھەرىكەت بولۇپ، «اَنْفُسَكُمْ 226 II // — ئۆزۈڭلارنى» دېيىلىشى بىلەن بۇ ھەرىكەت مەلۇم ئادەملەرگىلا قارىتىلغان بولىدۇ. بۇ يەردە «نَفْس — ئۆز» سۆزى ئېيتىلمىسا، سۈپەت تولۇق بولمىغان بولاتتى.

پېئىل «كۆرۈنۈش بېرىش» (يەنى قىلمىشاتقاندەك بولۇپ كۆرۈنۈش) مەنىسىدە كەلسە، ئۆتۈمسىز بولىدۇ، ئۇنىڭدا ئورتاقلىق (ئۆملۈك مەنىسى) بولمايدۇ. بۇ ھالدا «اُوز *oz*» سۆزى ئېيتىلمىسىمۇ، ئۆتۈمسىز پېئىل شۇ مەنىنى بېرىۋېرىدۇ ۋە سۈپەت تولۇق بولغان بولىدۇ. بۇ خۇددى ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «كَلَّا اِنَّ الاِنْسَانَ لَيَطْغَى اَنْ رَاٰهُ اسْتَغْنَى» دېگەن ئايىتىدىكىگە ئوخشايدۇ. بۇنىڭدا «نَفْس» نى قوشۇپ «اَنْ رَأَى نَفْسَهُ اسْتَغْنَى» دېمىگەن. بۇ تۈركچە «ىِشْقَا بَقِنْ *īxka bakīn* — ئىشقا باق، ئىشنىڭ ئاخىرىغا قارا»، «قُرِنْ *kurīn* — قۇرۇن، يەنى (ئۆزۈڭنى قۇرۇت)»، «سُفْقَا كِرِنْ *suvkakirin* — سۇغا كىر، يۇيۇن» دېگەنلەرگە ئوخشايدۇ.

**ئۈچىنچى**، «ل – *l*» بىلەن «ن – *n*» ئوخشاش مەنىدە قوللىنىلىدۇ ۋە «ن – *l*» نىڭ ئورنىغا «ن – *n*» كېلىدۇ. مەسىلەن: «بِتِكْ بِتِلْدِي *bitik bitildi*» دېيىلسىمۇ بولىدۇ، «بِتِنْدِي *bitindi*» دېيىلسىمۇ بولىدۇ. بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى «كىتاب پۈتۈلدى، كىتاب يېزىلدى» دېگەن بولىدۇ. «ن – *n*» ھەرپى 227 II بۇ يەردە مەجھۇل // پېئىل بەلگىسى بولۇپ كەلگەن. بۇ خۇددى ئەرەبچىدە «رَجُلٌ شَثْنُ الاَصابِعِ وَ شَثْلُهَا» ۋە «كَبْلُ الدَّلْوِ وَ كَبْنُهُ» دېيىلگىنىگە ئوخشاش.

**تۆتىنچى**، ئۆز ئالدىغا بىر سۆز بولۇپ، يۇقىرىقى مەنىلەردىن ھېچبىرى بىلدۈرۈلمەستىن، سۆزنىڭ «ن – *n*» قوشۇلۇشتىن بۇرۇنقى شەكلى قانداق مەنىدە بولسا، شۇ مەنە ئىپادىلىنىدۇ. مەسىلەن: «تَنْكْرِيكَا تَبِنْدِي *təŋrigə tapīndī* — تەڭرىگە تېۋىندى، خۇداغا ئىبادەت قىلدى»، «تَنْكْرِيكَا سِغِنْدِمْ *təŋrigə siqindīm* — تەڭرىگە سىغىندىم» دېگەنگە ئوخشاشلار. بۇ مەنىلەر ھەرپى

ئىللەتلىك سۆزلەر، غۇننىلىك سۆزلەر ۋە بۇلاردىن باشقا تۈپ ۋە ياسالما سۆزلەرنىڭ ھەممىسىدە مۇشۇنداق بولىدۇ.

## قائىدە

347 ئۈچ ھەرپلىك پېئىللارنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى//ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ.

**بىرىنچى**، ئوتتۇرىسى ساكىنلىق كېلىدىغانلار. مەسىلەن: «اَلْ تُـونْ كَـذُرْدِي — *ol ton kəżürdi* — ئۇ تون كىيدۈردى» دېگەن جۈملىدىكى «كَذُرْدِي *kəżürdi*» پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى بولغان «كَذُرُرْ *kəżrür* — كىيدۈرىدۇ» غا 228 II ئوخشاش. بۇ يەردە «ذ – *ż*» ھەرپى ئۆتكەن زاماندا ھەرىكىلىك، كەلگۈسى//زاماندا ساكىنلىق كەلگەن. «تَنْكْرِيكا تبْـدِي *təŋriġə tapïndi* — تەڭرىگە تېۋىندى، خۇداغا ئىبادەت قىلدى» دېگەن جۈملىدىكى «تبْـنْـدِي *tapïndi* » پېئىلىدىن ئېلىنغان «تَبْنُـــورْ *tapnur* — تېۋىنىدۇ، ئىبادەت قىلىدۇ» دېگەن سۆزمۇ شۇنداق. بۇنىڭدا «ب – *p*» ھەرپى ئۆتكەن زاماندا ھەرىكىلىك، كەلگۈسى زاماندا ساكىنلىق كەلگەن[1].

**ئىككىنچى**، ئۆتكەن زامان شەكلىدە ۋە كەلگۈسى زامان شەكلىدە ئوتتۇرىسى ھەرىكىلىك كېلىدىغانلار. مەسىلەن: «اتْ قُلاقْ تُقْـرْدِي — *at kulak tuvurdi* — ئات قۇلىقىنى دىڭگايتتى، قۇلىقىنى دىك تۇتتى» دېگەن جۈملىدىكى «تُقْـرْدِي *tuvurdi*» پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامانى «تَقُـــرارْ[2] *tuvïrar* — دىڭگايتىدۇ» بولىدۇ،//يەنى 229 II يۇمشاق «ڤ – *v*» ھەرپى ئۆتكەن زامان ۋە كەلگۈسى زامان

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ ئىككى پېئىلنىڭ ئوتتۇرا ھەرپى كەلگۈسى زامان شەكلىدە ھەرىكىلىك بېرىلگەن. بىز ئاپتور بەرگەن قائىدىنى ئاساس قىلىپ، بۇ ئىككى پېئىلنىڭ ئوتتۇرا ھەرپىنى كەلگۈسى زامان شەكلىدە ساكىنلىق، يەنى «*tapnur* ،*kəżrür*» قىلىپ ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «تَقْرارْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز بۇ سۆزنىڭ يازما نۇسخا 306- بەتتە «تُقِـيرارْ» شەكلىدە كەلگىنىنى نەزەردە تۇتۇپ، «*tuvïrar*» دەپ ئالدۇق.

شەكلىدە ھەرىكىلىك كەلگەن[1]. يەنە «تنكَرِى مى كُذرْدى *tənri məni kożərdi* — خۇدا مېنى ساقلىدى» دېگەن جۈملىدىكى «كُذرْدى *kożərdi*» پېئىلىدا كەلگەن «ذ – ژ» ئۆتكەن زاماندىمۇ، كەلگۈسى زاماندىمۇ فەتھەلىك كېلىدۇ.

بۇنىڭ قائىدىسى شۇكى، ئىسىمدىن ياسالغان پېئىللارنىڭ ئوتتۇرىدىكى ھەرپى كەلگۈسى زامان شەكلىدە ھەرىكىلىك بولىدۇ. مەسىلەن: «تُشَكْ تُشَلْدي *təxək toxəldi* — تۆشەك سېلىندى»، «تُكُونْ تُكَلْدي *tügün tügüldi* — تۈگۈن تۈگۈلدى»، «تَرِغْ سَقلدي *tariq suvaldi* — ئاشلىق سۇغىرىلدى» دېگەنگە ئوخشاش[2].

230 II

تۈپ پېئىللارنىڭ ئوتتۇرا ھەرپى كەلگۈسى زامان//شەكلىدە كۆپىنچە ساكىنلىق كېلىدۇ. مەسىلەن: «سُوتْ سَغلْدي *süt soqyldi* — سۈت سوغۇلدى»، «كُونْ سَقُلْدي *kün savuldi* — كۈن قايرىلدى» دېگەن جۈملىلەردىكى پېئىللار كەلگۈسى زامان شەكلىدە كەلسە «سَغْلُرْ *soqlur* سوغۇلىدۇ»، «سَقْلُرْ *savlur* — قايرىلىدۇ» بولىدۇ.

بۇ بابتىكى قىسىملار باشقا قىسىملاردا بولمايدىغان بىرقانچە مەنىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. تەركىبىدە «ر – *r*» كەلگەن پېئىللار ئۈچ خىل بولىدۇ.

**بىرىنچى**، ئىسىمدىن ياسالغان پېئىللار، مەسىلەن: «تُونْ قِزَرْدي *ton kïzardï* — تون قىزاردى» دېگەن جۈملىدىكى «قِزَرْدي *kïzardï*» پېئىلىغا ئوخشاش. بۇنىڭ ئەسلى «قِزِلْ ارْدي *kïzïl ərdi* — قىزىل بولدى»

231 II

بولۇپ، «ل – *l*» بىلەن «ا – ئەلىف» تاشلىنىۋېتىلىپ، ساپ پېئىل//بولۇپ قالغان. «تُونْ قَرَرْدي *ton karardï* — تون قارايدى» دېگەن جۈملىدىكى

---

[1] بۇ جۈملىنىڭ ئەرەبچىسىدە «ئۆتكەن زامان» ۋە «كەلگۈسى زامان» دېگەن چۈشەنچە ئوخشاشلا «ماضى ئۆتكەن زامان» ۋە «واجب – ئۆتكەن زامان» سۆزلىرى بىلەن ئىپادىلەنگەن، بۇ يەردە «واجب» ئورنىغا «غابر كەلگۈسى زامان» ئىشلىتىلىشى كېرەك ئىدى.

بۇ يەردە قائىدە كەلگۈسى زامان ئۈچۈن بېرىلگەن بولسىمۇ، مىساللاردا ئۆتكەن زامان شەكلىلا بېرىلىپ، كەلگۈسى زامان شەكلى «تُشَلُرْ *təxəlür*، تُكُلُرْ *tügülür*، سُقَلُرْ *suvalur*» لار بېرىلمەي قالغان.

بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان ۋە كەلگۈسى زامان شەكىللىرى بۇ يەردە «سغلدي، سغلُرْ» دەپ بىرىنچى ھەرپى فەتھەلىك يېزىلغان بولسىمۇ، ئەرەبچىسى «سوغۇلماق، ئازايماق» مەنىسىدە بولغىنى ئۈچۈن، بىز يازما نۇسخا 337 - بەتتىكى «سُوتْ سُغُلْدى»غا ئاساسەن «*soqyldi* — سوغۇلدى، *soqlur* — سوغۇلىدۇ» دەپ ئالدۇق.

«قرادي karardi» پېئىلىمۇ شۇنداق. بۇنىڭ ئەسلى «قرا اردي kara ərdi — قارا بولدى» بولۇپ، «قرا kara — قارا» سۆزىدىن ياسالغان. // 348

**ئىككىنچى**، ئىككى ھەرپتىن تۈزۈلگەن ئۆتۈمسىز پېئىللارغا «ر - r» قوشۇلۇش بىلەن ياسالغان ئۆتۈملۈك پېئىللار. مەسىلەن: «ار سُوقْ كچتي ər suv kəqti ئادەم سۇ كەچتى» دېگەن جۈملىدىكى «كچتي kəqti» پېئىلغا «ر r» قوشۇلسا، «كچرْدي kəqürdi — كەچتۈردى، ئۆتكۈزدى» دەپ ئۆتۈملۈك پېئىلغا ئايلىنىدۇ. مەسىلەن: «انى سُوْدَنْ كچُرْدى ani suvdan kəqürdi — ئۇنى سۇدىن ئۆتكۈزدى» دېيىلگەنگە ئوخشاش: «ارْ قچتي ər kaqti — ئادەم قاچتى» دېگەن جۈملىدىكى «قچتي kaqti — قاچتى» پېئىلىدىن ياسالغان «قچُرْدي kaqurdi — قاچۇردى» پېئىلىمۇ شۇنداق.

**ئۈچىنچى**، بۇ مەنىلەرنىڭ ھېچقايسىسىنى ئىپادىلىمەيدىغان، ئۆزىنىڭ ئەسلي تەركىبىدە «ر - r» بولغان پېئىللار. مەسىلەن: «اَنكْ بُيْنُنْ قَذرْدي // 232 II anïŋ boynïn kažïrdï — ئۇنىڭ بوينىنى قايرىدى، تولغىدى»، «قابْ قُترْدي kap koturdï — قاپ بوشاتتى» دېگەن جۈملىلەردىكى «قذرْدي kažïrdï — قايرىدى»، «قُتُرْدي koturdï — بوشاتتى» دېگەن پېئىللارغا ئوخشاش.

«ز - z» ھەرپى پېئىللاردا ئىككى خىل ۋەزىپىنى ئۆتەيدۇ:

**بىرىنچى**، پېئىلنى ئۆتۈملۈككە ئايلاندۇرىدۇ. مەسىلەن: «ار سُوقْ تمُزْدي ər suv tamuzdï — ئادەم سۇ تېمىتتى» دېگەن جۈملىدىكى «تمُزْدي tamuzdï» پېئىلغا ئوخشاش. لېكىن، بۇ ئاز ئۇچرايدىغان ئەھۋال.

**ئىككىنچى**، «ز - z» پېئىلنىڭ ئەسلي تەركىبىدە بار بولۇپ، پېئىلنىڭ ئۆز مەنىسىدىن باشقا مەنە ئاڭلاتمايدۇ. مەسىلەن: «تَبُزْغُق تَبزْدي tapuzoquk tapïzdï — تېپىشماق ئېيتتى» دېگەن جۈملىدىكى «تبزْدي tapïzdï» پېئىلغا ئوخشاش.

تەركىبىدە «ش - x» كەلگەن پېئىللار توغرىسىدىكى قائىدە يۇقىرىدا سۆزلەندى.

تەركىبىدە «ق - k» ۋە «ك - k» كېلىدىغان پېئىللار ئىككى خىل بولىدۇ:

**بىرىنچى**، بۇ ھەرپلەر ئىككى ھەرپتىن تۈزۈلگەن پېئىللارغا قوشۇلۇپ، بىركىمنىڭ بىرەر ئىشقا ئىختىيارسىز ھالدا[233 II]/دۇچ كېلىپ، ئىش - ھەرىكەتنىڭ تەسىرى ئاستىدا قالغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. مەسىلەن: «ارْ بغيقا بسقتى *ər yaqïka basïkti* — ئادەم دۈشمەنگە بېسىلدى، يەنى ئادەم كېچىسى ھۇجۇمغا ئۇچراپ، دۈشمەن تەرىپىدىن باستۇرۇلدى»، «ارْ اُسُقتى *ər usukti* — ئادەم ئۇسسىدى، يەنى ئادەم ئۇسسۇزلۇق ئاستىدا قالدى» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ جۈملىلەردە كەلتۈرۈلگەن پېئىللارنىڭ ئەسلى «بُسْدي *basdï*» ۋە «اُسْدي *usdï*» دۇر.

تەركىبىدە «ك - *k*» كەلگەن سۆزلەرگە مىسال: «تُونْ كِرِكْتى *ton kirikti* — تون كىرلەشتى»، «ارْ كِنِكْتى[2] *ər kənikti* — ئادەم يولداشلىرىدىن كېيىن قالغۇدەك دەرىجىدە زەئىپلەشتى».

**ئىككىنچى بىر خىلى**، باشقا مەنە ئاڭلاتماي، پېئىلنىڭ ئۆز مەنىسىنىلا بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «ارْ افكا اشُقتى *ər əvgə axukti* — ئادەم ئۆيگە ئالدىرىدى»، [234 II] «ارْ ايشي خُنُكتي *ər ïxï qülükti* — ئادەمنىڭ ئىشى/چاتاقلاشتى» دېگەنگە ئوخشاش.

«ل - *l*» بىلەن «ن - *n*» ھەرپلىرى توغرىسىدىكى قائىدە يۇقىرىدا سۆزلەندى.

بۇ بابنىڭ مەستىرى فَعْلاَلْ *fəllal* شەكلىدە ئىككىنچى ھەرپى ھەرىكەتلىك كېلىدۇ. مەسىلەن: [349] «فخرماق — *kaqurmak* قاچۇرماق»، «كتْرمَاك — *kotürmək* كۆتۈرمەك» دېگەنگە ئوخشاش. بۇلار تۈپ ۋە ئەسلىي مەستەر ھېسابلىنىدۇ.

ئىزافەتلىك مەستەرلەر فُعْلي *fu'luli* شەكلىدە ئىككىنچى ھەرپى ساكىنلىق كېلىدۇ. مەسىلەن: «انانكْ يُكْ كُتْرْكي كُرْ *anïŋ yük kotrügi kor* — ئۇنىڭ يۈك كۆتۈرۈشىنى قارا»، «انانكْ سُوقْ كَجْرْكي كُرْ *anïŋ suv kəqrügi kor* ئۇنىڭ سۇدىن ئۆتكۈزۈشىنى قارا» دېگەنگە ئوخشاش.

---

[1] بۇ يەردە بۇ سۆز «بُسْدي» شەكلىدە بىرىنچى ھەرپى زەممىلىك يېزىلغان بولسىمۇ، بىز يۇقىرىقى مىسالدىكى «بسقتى» شەكلىنى ئاساس قىلىپ، «*basdï*» دەپ ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپىنىڭ ھەرىكىسى ئېنىق ئەمەس. بۇ سۆزنىڭ «قۇتادغۇ بىلىك»نىڭ 4652- بېيىتىدە «*kinikmix*» شەكلىدە ئېلىنغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، ترانسكرىپسىيىدە «*kənikti*» دەپ ئالدۇق.

بۇ بابتا «غ – *q*» ۋە «ك – *g*» ھەرپلىرىنىڭ كېلىدىغان ئورۇنلىرىنى يۇقىرىدا تونۇشتۇرۇپ ئۆتتۇم.

بۇ بابنىڭ بۇيرۇق شەكلى ئۈچ ھەرپلىك بولىدۇ . شۇڭا، بىز بۇ بابنى «ئۈچ ھەرپلىك سۆزلەر بابى» دېدۇق. مەسىلەن:// 235 II «تنْكْرِيكا تپِنْ *təŋrigə tapin* — تەڭرىگە تېۋىن»، «تنْكْرِيكا يُكُنْ *təŋrigə yükün* تەڭرىگە يۈكۈن، سەجدە قىل» دېگەنگە ئوخشاشلار. «سَرِنْ *sərin* — چىدا» دېگەن سۆزمۇ شۇنداق. بۇيرۇق شەكلىنىڭ بىرلىكىدە، يۇقىرىدا سۆزلەنگەن قائىدىگە ئاساسەن، «تَبنْغِلْ *tapinqil* — تېۋىنغىن»، «يُكُنْكِلْ *yüküngil* — يۈكۈنگىن»، «سَرِنْكِلْ *səringil* — چىدىغىن» دېيىشمۇ بولىدۇ. بۇيرۇق پېئىلىنىڭ ئىككىنچى شەخس يوقلۇق شەكلى، يۇقىرىدا پېئىللارنىڭ يوقلۇق شەكلىدە سۆزلەپ ئۆتكىنىمدەك، «ما» *ma // mə* بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «سَقِنْما *sakinma* — ئويلىما»، «سَڤِنْما *səvinmə* — سۆيۈنمە» دېگەنگە ئوخشاش.

يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك، بىرىنچى شەخستە «م - *m*» بىلەن «تَبنْدِمْ *tapindim* — تېۋىندىم»؛ ئىككىنچى شەخستە غۇننىلىك كاف (نك – *ŋ*) بىلەن «تَبنْدِنْكْ *tapindiŋ* — تېۋىندىڭ»؛ ئۈچىنچى شەخستە «ى – يا» بىلەن «تَبنْدِي *tapindi* — تېۋىندى» دېيىلىدۇ. ئارغۇلارنىڭ بەزى سۆزلىرىدە ئىككىنچى 236 II شەخستىكى «نك – *ŋ*» ھەرپى «غ – *q*» ھەرپىگە ئايلاندۇرۇلۇپ، «تَبنْدُغْ// *tapinduq* — تېۋىندىڭ، ئىبادەت قىلدىڭ» دېيىلىدۇ. ئارغۇلارنىڭ «سنْ انِي قچُرْدُغْ *sən ani kaqurduq* — سەن ئۇنى قاچۇردۇڭ» دېگەن سۆزىمۇ شۇنداق، ھەممە پېئىللارغا ئومۇمىي بولغان قائىدە بويىچە بۇ يەردە «نك – *ŋ*»نى قوللىنىش توغرا، «غ – *q*»نى قوللىنىش ئەيىب ھېسابلىنىدۇ.

بۇ بابنىڭ سۈپەت شەكلى باشقا تۈركلەرنىڭ تىلىدا «تَبنْغُجِي *tapinquqi* — تېۋىنغۇچى»، «يُكُنْكُجِي *yüküngüqi* — يۈكۈنگۈچى، سەجدە قىلغۇچى» بولىدۇ. ئوغۇزلارنىڭ تىلىدا بولسا، «تبنْدجى *tapindaqi* — تېۋىنغۇچى»، «يْكُنْدَجي *yükündəqi* — يۈكۈنگۈچى، سەجدە قىلغۇچى» بولىدۇ.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اوْجهُ — ئۈچ خىل» دەپ يېزىلىپ قالغان، ئەسلىدە « اَحْرُفِ – ئۈچ ھەرپلىك» بولۇشى كېرەك ئىدى.

ئىش ـ ھەرىكەتنىڭ داۋاملىق بولۇشىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت «تَبْنْغَـــانْ *tapïnqan*»، «يُكُنْكَـــانْ *yükünɡən*» شەكلىدە كېلىدۇ. بۇ شەكىلدە «ق ـ *k*»، «ك ـ *k*»، «غ ـ *oq*» ھەرپلىرى، قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان ھەرپلەر ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار مەسىلىسى مەن يۇقىرىدا ئىزاھلاپ ئۆتكەن قائىدە بويىچە بولىدۇ.

ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىش ـ ھەرىكەتنى قىلىشنى خالايدىغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت «تَبْغْسَـــــاق اَرْ *tapuoqsak ər* — خىزمەت سۆيەر ئادەم» شەكلىدە بولىدۇ./II 237 350/

بۇنداق سۈپەتلەر ئۈچ ھەرپ ۋە ئۈچتىن ئارتۇق ھەرپتىن تەركىب تاپقان سۆزلەردە ئاز ئۇچرىسىمۇ، لېكىن ھەممىسى مۇشۇ قائىدە بويىچە ياسىلىدۇ. ئىككىدىن ئارتۇق ھەرپتىن تۈزۈلگەن سۆزلەردە سۆزنىڭ ئاخىرقى ھەرپى (قوشۇلغان ھەرپ) چۈشۈرۈپ قالدۇرۇلۇپ، ئاندىن سۈپەت قوشۇمچىسى قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «تبْنْدِي *tapïndi* » سۆزىدىن «تبْغْساقْ *tapuoqsak*» سۈپىتى ياسالغانغا ئوخشاش. بۇنىڭدا سۆزنىڭ ئاخىرىدىكى «ن ـ *n*» چۈشۈرۈپ قالدۇرۇلۇپ، سۆز ئەسلىي ھالىتىگە يەنى «تَبُغْ *tapuoq* — خىزمەت» شەكلىگە قايتقان.

بىر ئىش ـ ھەرىكەتنى ئىشلەش ئىشلىگۈچىنىڭ بۇرچى ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇ ئىشنى قىلىشقا جەزم قىلىنغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت فَعْلُغْلُـــــلْ *fəul'ulul* شەكلىدە ئۈچ خىل ھەرىكىلىك بولىدۇ، يەنى بۇنىڭدىكى ئىككى «ع ـ ئەين» ھەرىكىلىك، بىرىنچى ۋە ئاخىرقى «ل ـ *l*» ھەرپى ساكىنلىق كېلىدۇ. مەسىلەن: «بكْ يـــازُقْ كجُـــرْ كُلُـــكْ اَرْدِي *bəg yazuk kəqürgülüg ərdi* — بەگ گۇناھنى كەچۈرگۈلۈكتى، بەگ گۇناھنى كەچۈرۈشى لازىم ئىدى»، «اُلْ تنْكرىكا تبنْغُلُقْ اَرْدِي *ol tənriɡə tapïnoquluk ərdi* — ئۇ تەڭرىگە تېۋىنغۇلۇقتى، ئۇ خۇداغا ئىبادەت قىلىشى لازىم ئىدى» دېگەنگە ئوخشاش./II 238/

بۇنىڭ قائىدىسى شۇكى، سۆزنىڭ «ق ـ *k*» ياكى ئۇنىڭدىن باشقا ھەرپلەر بىلەن تۈزۈلگىنى نەزەردە تۇتۇلۇپ، يىلتىزغا «غُلُـــقْ *oquluk*»، «كُلُكْ *külük* // *ɡülük*» قوشۇمچىلىرى قوشۇلىدۇ. پېئىلنىڭ بۇ تۈرىدە بىر ئاز مەستەر مەنىسىمۇ بار.

ئىشلىگۈچىنىڭ ئىش - ھەرىكەتنى ئىشلىگەنلەردىن بىرى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت فَعْلَعْلِي *fə'lə'li* شەكلىدە، ئىككى «ع - ئەين» ساكىنلىق، ئىككى «ل - *l*» ھەرىكىلىك كېلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ تَنْكْرِيكَا تَبْنغْلِي اَرْدِي *ol təŋrigə tapnïqli ərdi* — ئۇ تەڭرىگە تېۋىنىدىغانلاردىن ئىدى»، «اُلْ مَنِي سُقْدِنْ كَجْرُكْلِي اَرْدِي *ol məni suvdïn kəqrügli ərdi* — ئۇ مېنى سۇدىن ئۆتكۈزگۈچىلەردىن ئىدى» دېگەن جۈملىلەردىكى «تَبْنغْلِي *tapnïqli*»، «كَجْرُكْلِي *kəqrügli*» دېگەنلەرگە ئوخشاش.

پېئىلدىن كېيىن «اَرْدِي *ərdi*» سۆزى كەلتۈرۈلسە، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىش - ھەرىكەتنى ئىشلەپ بولغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. لېكىن، پېئىلدىن كېيىن «اُلْ *ol*» ياكى «تُرُرْ *turur*»سۆزلىرى كەلتۈرۈلسە، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىش -
239 II
ھەرىكەتنى قىلماقچى بولغانلىقىنى، ئەمما تېخى قىلمىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.//

سۈپەتداش (ئىسمى مەفئۇل) بىر خىل تەرتىپ بويىچە ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «كَزْتْمِشْ نَاْنْكْ *kəzətmix nəŋ* — كۆزىتىلگەن نەرسە»، «قُتُرْمِشْ قَابْ *koturmix kap* — بوشىتىلغان قاپ» دېگەندەك.

351
«مِشْ *mïx* // *mix*» قوشۇمچىسى ئۆتۈمسىز پېئىللارغا قوشۇلسا،//ئىش-ھەرىكەتنىڭ ئۆتۈپ بولغانلىقىدىن خەۋەر بېرىدىغان سۈپەتداش ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «سڤلْمِشْ كُونْ *savilmïx kün* — قايرىلغان كۈن»، «سُغْلْمِشْ سُوڤْ *soqulmïx suv* — سوغۇلغان سۇ» دېگەنلەرگە ئوخشاش.

پېئىللارنىڭ تۈرلىنىش قائىدىلىرى ئىككى ھەرپلىكلەر بابىدا ئېيتىلدى. شۇنىڭدەك ئورۇن - جاي ئىسىملىرى، ۋاقىت - چاغ ئىسىملىرىمۇ يىلتىزغا مۇشۇ ئۇقۇملارنى بىلدۈرىدىغان بىر قىسىم قوشۇمچىلار قوشۇلۇش بىلەن ياسىلىدۇ. ھېچقانداق نەرسە قائىدىدىن تاشقىرى بولمايدۇ. بۇنى چۈشىنىۋالغىن.

240 II
ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.//

# تۆت هەرپلىكلەر بابلىرى

فەئلەلدى fə'ləldi شەكلىدە «ع - ئەين» هەرپى ساكىنلىق ۋە «ل - l» هەرپى هەرخىل هەرىكىلىك سۆزلەر بابى

بْرْكُرْدِي bürkürdi بۇركەلدى ~ پۇركەلدى، تۇتۇلدى. كُوكْ بُرْكُرْدِي *kөk bürkürdi* — ئاسمان پۇركەلدى، هاۋا تۇتۇلدى.

بُرْكُرْدِي bürkürdi پۇركىدى. يُغْجِي تُونْقا سُوقْ بُرْكُرْدِي *yuoqqi tonka suv bürkürdi* — يۇغۇچى تونغا سۇ پۇركىدى. يەنى كىرچى ئىشتىش ئۈچۈن تونغا سۇ پۇركىدى (بُرْكُرارْ - بُرْكُرْماكْ *bürkürər - bürkürmək*).

بُرْكُرْدِي bürkürdi پۇرقىرىدى. قانْ بُرْكُرْدِي *kan bürkürdi* — قان پۇرقىرىدى، قان پۇرقىراپ چىقتى.

بِجْتُرْدِي pïqturdï پىچتۇردى، كەستۇردى، تىلدۇردى. ارْ يغاجْ بجْتُرْدى *ər yïoqaq pïqturdï* — ئادەم ياغاچ // كەستۇردى (بجْتُرُرْ - بجْتُرْماقْ *pïqturur - pïqturmak*).

241 II

بَرْتُرْدِي barturdï باردۇردى ~ بارغۇزدى. اُلْ مِنِي اَفْكا بَرْتُرْدِي *ol məni əvgə barturdï* — ئۇ مېنى ئۆيگە باردۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَرْتُرُرْ - بَرْتُرْماقْ *barturur - barturmak*).

بَسْتُرْدِي basturdï باستۇردى. بكْ اُغْرِيِنِي بَسْتُرْدِي *bəg ooqrïni basturdï* — بەگ ئوغرىنى باستۇردى، بەگ ئوغرىنى تۇتۇپ (پۇت - قوللىرىنى باغلاپ) بېسىشقا بۇيرۇدى. هەرقانداق نەرسىنى قىمىرلاش ۋە قوپۇشقا يول قويماي، قاتتىق باستۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَسْتُرُرْ - بَسْتُرْماقْ *basturur - basturmak*).

بُغْتُرْدِي booqturdï بوغدۇردى. اُلْ انِي بُغْتُرْدِي *ol anï booqturdï* — ئۇ ئۇنى بوغدۇردى (بُغْتُرُرْ - بُغْتُرْماقْ *booqturur - booqturmak*).

بِرْقِرْدِي bïrkïrdï پۇرقۇدى. اتْ بِرْقِـرْدِي *at bïrkïrdï* — ئات پۇرقۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بِرْقِرارْ – بِرْقِرْماقْ *bïrkïrar - bïrkïrmak*).

242 II

بُرْقُرْدِي burkurdï پۇرۇلدى، قورۇلدى، قورۇق // باستى. اشْلارْ يُـوزِي بُرْقُـرْدِي *ixlər yüzi burkurdï* — خوتۇننىڭ يۈزى پۇرۇلدى. تېرە قورۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُرْقُرارْ – بُرْقُرْماقْ *burkurar - burkurmak*).

بلْكُورْدِي bəlgürdi بەلگىلىك بولدى، ئاشكارا بولدى، مەلۇم بولدى. ايِشْ بلْكُـورْدِي *ïx bəlgürdi* — ئىش بەلگىلىك بولدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

352

كُوزْ كَلِكِي يازِنْ بَلْكُورارْ *küz kəligi yazïn bəlgürər* //

كۈزنىڭ (قانداق) كېلىشى يازدىن مەلۇم بولىدۇ.

بۇ ماقال ئىشنىڭ ئاخىرى بېشىدىلا مەلۇم بولىدىغانلىقى ھەققىدە ئېيتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

كِزْلَبْ تُتَرْ سَڤُكْلُكْ اَذْرِشْ كُنِي بَلْكُرارْ

بَشْلغْ كُزُكْ يَپْسَما ياشِي اَنكْ سَڤْرُقارْ

*kizləp tutar səvüklük ażrïx küni bəlgürər*

*baxlïq kəzüg yapsama yaxï anïŋ savrukar*

[يوشۇرۇن تۇتۇلغان مۇھەببەت ئايرىلىش كۈنى ئاشكارا بولىدۇ،

يارىلىق كۆزنى ياپسىمۇ، ئۇنىڭ يېشى تۆكۈلىدۇ.]

يوشۇرۇن مۇھەببەت ئايرىلىش كۈنىدە ئاشكارا بولىدۇ، دەردى بار ۋە ياشاڭغىرايدىغان كۆز ئۆز يېشىنى // تۇتۇۋالالمايدۇ (بلْكُـورارْ - بلْكُورْمـاكْ *bəlgürər - bəlgürmək*).

243 II

تلْبِرْدِي talpïrdï تەلپۈندى، ئىنتىلدى، قانات قاقتى. قُـشْ تلْبِـرْدِي *kux talpïrdï* — قۇش (قانىتى بىلەن) تەلپۈندى. تِڤْـرْ تلْبِـرْدِي *talvïr talpïrdï* — كەكلىك تەلپۈندى. ھەرقانداق نەرسە تەلپۈنسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تلْبِـرارْ - تلْبِرْمـاقْ *talpïrar - talpïrmak*).

تُغْتُرْدِي tuoqturdi توغدۇردى. تَنْكْــرِي اُغُــلْ تُغْتُــرْدِي *təŋri ooqul tuoqturdi* — تەڭرى (خوتۇندىن) بالا توغدۇردى. بۇنىڭ ئەسلى «تُغُرْتُرْدِي *tuoqurtturdi*» دۇر. بۇ قائىدە مۇنداق: تەركىبىدە «ت - *t*» بولماي تۇرۇپمۇ ئۆتۈملۈك بولغان پېئىلغا بىر «ت - *t*» قوشۇلسا، ئۇ پېئىل ئىككى فائىل (ئىشلىگۈچى)دىن بىر مەفئۇلغا ئۆتىدىغان ئۆتۈملۈك پېئىلغا ئايلىنىدۇ، فائىلنىڭ بىرى بۇيرۇغۇچى، ئىككىنچىسى ئورۇندىغۇچى بولىدۇ. مەسىلەن: «سُوِقْ اِجُـرْدِي *suv iqürdi* — سۇ ئىچۈردى» دېگەن ئىبارە « سُوِقْ اِجْتَرْدِي *suv iqtürdi* » شەكلىدە دېيىلسە، 244 II «ئۇ ئادەم باشقا بىركىمنى سۇ ئىچۈرۈشكە بۇيرۇدى» دېگەن// مەنىنى بىلدۈرىدۇ. «اُلْ اَنِي بُغْدِى *ol anī boqdī* — ئۇ ئۇنى بوغدى» دېگەندىكى «بُغْدِي *boqdī*» پېئىلى «بُغْتُرْدِي *boqturdī*» دېيىلسە، «ئۇنى باشقا بىركىمنى بوغۇشقا بۇيرۇدى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ ئەرەبچىدىكى «لقط السُّنْبُل والْقطة غيْرَهُ» ۋە «نقط الْمُصْحف وانْقطهٔ غيْرَهُ» ئىبارىلىرىدىكى «لقط» بىلەن «الْقط» ۋە «نقط» بىلەن «اَنْقَطَ» پېئىللىرىغا ئوخشاش، يەنى بۇ يەردە پېئىل بىر «ا - ئەلىف» قوشۇلۇش ئارقىلىق ئىككى فائىلدىن بىر مەفئۇلغا ئۆتكەن. بۇمۇ شۇنداق (تُغْتُرُرْ – تُغْتُرْماقْ *tuoqturur - tuoqturmak*)[1].

تَقْتُرْدِي takturdi تاقتۇردى، ئۆتكۈزگۈزدى. اتْ سِيتْـقا تَقْتُـرْدِي *at sïxka takturdi* — گۆشنى زىخقا ئۆتكۈزگۈزدى (تَقْتُرُرْ – تَقْتُرْماقْ *takturur - takturmak*).

تِقْتُـرْدِي tïkturdi تىقتۇردى، چىڭداپ قويدۇردى. اُوُنُـغْ قَابْقَـا تِقْتُـرْدِي 245 II *unuoq kapka tïkturdi* — ئۇنىنى قاپقا// تىقتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تِقْتُرُرْ – تِقْتُرْماقْ *tïkturur - tïkturmak*).

تُتْتُرْدِي tutturdi تۇتتۇردى ~ تۇتقۇزدى. بكْ اُغْرِيِني تُتْتُرْدِي *bəg oqrïnï tutturdï* — بەگ ئوغرىنى تۇتتۇردى (تُتْتُرُرْ – تُتْتُرْماقْ *tutturur - tutturmak*)353//.

تُكْتُرْدِي təktürdi تۆكتۈردى. اُلْ سُوِقْ تُكْتُـرْدِى *ol suv təktürdi* — ئۇ سۇ تۆكتۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُكْتُرُرْ – تُكْتُرْماكْ *təktürür - təktürmək*).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرى مىسال كەلتۈرۈلگەن ئاخىرقى پېئىل كۆزدە تۇتۇلۇپ « بُغْتُرُرْ – بُغْتُرْماقْ » قىلىپ بېرىلگەن. بىز بايان قىلىنىۋاتقان پېئىلنى نەزەردە تۇتۇپ، « تُغْتُـرُرْ – تُغْتُرْماقْ » دەپ بەردۇق.

تِلْتُرْدِي tiktürdi تىكتۈردى. اُلْ تُـونْ تِكْتُـرْدِي *ol ton tiktürdi* — ئۇ تون تىكتۈردى (تِكْتُرُرْ – تُكْتُرْماكْ *tiktürür - tiktürmək*).

تَلْتُـــرْدِي talturdï تالـدۇردى، تېلىقتـۇردى. انِى اُرُبْ تَلْتُـــرْدِي *ani urup talturdï* — ئـۇنى ئـۇرۇپ تالـدۇردى، ئـۇنى ئـۇرۇپ تېلىقتـۇردى (تَلْتُـــــرُرْ – تَلْتُرْمـــــاقْ *talturur - talturmak*).

تَلْتُـــرْدِي təltürdi تەشتۇردى. اُلْ تَـــامْ تَلْتُـــرْدِي *ol tam təltürdi* — ئۇ تام تەشتۇردى. باشــقىلاردىمۇ شــۇنداق. بــۇ يــەردىكى ئىككىنچــى «ت – *t*» ھەرپــى «د – *d*» ھەرپىنىڭ
246 II
ئورنىغا ئالمىشىپ كەلگەن[1]. خۇددى ئەرەبچىدە «قتَر عَلَى عِيالِه» دېگەن ئىبارىنى «قدَر علىٰ عِيالِـــه» دېسىمۇ بولغىنىغا ئوخشاش. يەنە ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «وَمنْ قُدرعَليْهِ رِزْقُهُ»، «وامَّا اذٰامٰابْتلاهُ فقدر عَليْه رِزْقَهُ» دېگەن ئايەتلىرىدىكى «د – *d*» ھەرپى «ت – *t*» ھەرپى ئورنىغا، شۇنىڭدەك «خَتَرَ وَ خَتَـــلَ» سۆزلىرىدىكى «ت – *t*» ھەرپـــىمۇ «د – *d*» ھەرپـــىنىڭ ئورنىغـــا ئالمىشـــىپ كەلگــەن، بۇنىڭ ئەسلى «غَدَر»دۇر. بۇ سۆزدە ئۈچ خىل ئالمىشىش بار (تَلْتُـــرُرْ – تَلْتُرْمـــاكْ *təltürür - təltürmək*).

تُلْتُـــرْدِي tolturdï تولتـۇردى ~ تولـدۇردى. اُلْ ايــقْ تُلْتُـــرْدِي *ol ayak tolturdï* — ئۇ ئايـاق (كاسـه) تولـدۇردى. باشـقىلاردىمۇ شـۇنداق (تُلْتُـــــــرُرْ – تُلْتُرْمــــــاقْ *tolturur - tolturmak*).

تِلْتُرْدِي tiltürdi تىلـدۇردى. اَرْ يَرِنْداقْ تِلْتُـــرْدِي *ər yarïndak tiltürdi* — ئادەم قېيىش
247 II
تىلـدۇردى. ھەرقانـداق نەرسـە قېيىشـتەك ۋە شـۇنىڭغا ئوخشـاش نەرسىلەردەك تىلدۇرۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تِلْتُرُرْ – تِلْتُرْماكْ *tiltürür - tiltürmək*).

تَمْتُــــــرْدِي tamturdï تېمىتتى. اُلْ انــــــكْ اغْزِنكــــــا سُــــــوقْ تَمْتُــــــرْدِي *ol anïŋ aƣzïŋa suv tamturdï* — ئۇ ئۇنىڭ ئاغزىغا سۇ تېمىتتى (تَمْتُــرُرْ – تَمْتُرْماقْ *tamturur - tamturmak*). بۇ كەم ئۇچرايدىغان سۆز.

[1] يازما نۇسخىدا بـۇ يـەردىكى «ت - *t*» نـى «ل - *l*» دىـن ئالماشـقان دەپ بېرىلگەن. بىـز ئـەرەب تىلـىدىن كەلتۈرۈلگەن مىساللارغا قاراپ «د - *d*» ھەرپىنىڭ ئورنىغا ئالماشقان، دەپ ئالدۇق.

تمْجُــرْدِي tamqurdï تامچىلىدى. يغْمُــرْ تمْجُــرْدِي *yaoqmur tamqurdi* — يامغۇر تامچىلىدى. باشقا نەرسىلەر تامچىلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَمْجُرارْ - تمْجُرْماقْ *tamqurar - tamqurmak*).

تبْجُــرْدُمْ tapqurdum تاپچۇردۇم ~ تاپشۇردۇم. مــنْ اُغْلــنى اناســنكا تبْجُــرْدُمْ *mən oqulni anasiŋa tapqurdum* — مەن بالىنى ئانىسىغا تاپشۇردۇم. بۇ يەردىكى «ج - *q*» ھەرپى «ش - *x*» ھەرپىنىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ كەلگەن. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَبْجُرُرْ - تَبْجُرُماقْ *tapqurur - tapqurmak*).

تُلْدُرْدِي tuldurdï سوقتۇردى، ئۇردۇردى. اتْغْ انى تُلْدُرْدِي *atliq ani tuldurdi* — ئاتلىق ئۇنى (ئاتقا) سوقتۇرۇۋەتتى، سوقۇۋەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق 248 II

تلْدُرْدى tildürdi تىلدۇردى. انى بحاكْ بــلا تلْــدُرْدى *ani piqək bilə tildürdi* — ئۇنى پىچاق بىلەن تىلدۇردى (تِلْدُرُورْ – تِلْدُرْماكْ *tildürür - tildürmək*).

بلْتُرْدى biltürdi بىلدۇردى، ئۆگەتتى. اُلْ منكا ايشْ بِلْتُرْدِي *ol maŋa ix biltürdi* — ئۇ ماڭا ئىش بىلدۇردى 354 (بلْتُرُرْ – بلْتُرْماكْ *biltürür - biltürmək*).

تمْتُرْدِي tamturdï ياقتۇردى، تۇتاشتۇردى. اُلْ اوتْ تمْتُــرْدِي *ol ot tamturdi* — ئۇ ئوت ياقتۇردى. چىراغ ياقتۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَمْــدُرُرْ - تَمْدُرْمــاقْ *tamdurur - tamdurmak*)[1].

تنْتُــرْدِي tanturdï تاندۇردى، ئىنكار قىلدۇردى. اُلْ منكــا الــمــنْ تنْتُــرْدِي *ol maŋa alimin tanturdi* — ئۇ ماڭا ئېلىمىنى (قەرزىنى) تاندۇردى، يەنى ئۇ مېنى ئېلىمىدىن 249 II ۋاز كەچتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَنْتُــرُرْ – تنْتُرْمــاقْ *tanturur - tanturmak*).

تنْــدُرْدِي tïndurdï تىندۇردى، ئارام ئالدۇردى، دەم ئالدۇردى. اُلْ مــنى تنْــدُرْدِي *ol məni tindurdi* - ئۇ مېنى تىندۇردى، ئارام ئالدۇردى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «تنْدِي *tindi* — نەپەس ئالدى»دۇر.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانى «تمْتُرْدِي *tamturdi*» شەكلىدە بېرىلگەن بولسىمۇ، مەستىرى ۋە كەلگۈسى زامانى «تمْدُرُرْ — تمْدُرْماقْ» شەكلىدە بېرىلگەن. بىز ئەسلىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

تُنْتُرْدِی tunturdi تۇتۇلـدۇردى. اُتْ انانْ كُوزِنْ تُنْتُــرْدِي *ot anïŋ kozin tunturdi* — ئوت (دورا) ئۇنىڭ كۆزىنى تۇتۇلدۇردى. ھەرقانداق بىر نەرسە بىر نەرسىنى يېپىۋالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُنْتُرُرْ – تُنْتُرْماقْ *tunturur - tunturmak*).

تُذْغُورْدِي tożoqurdï تويدۇردى ~ تويغۇزدى. اَلْ مِنِ تُذْغُورْدِي *ol məni tożoqurdï* — ئۇ مېنى تويدۇردى. (تُـذْغُرُرْ – تُـذْغُرْماقْ *tożoqurur - tożoqurmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَڤْلِكْ تُذْغُرْسا كُوزِي يُلْقا بُلُور *əvlik tożoqursa kozi yolka bolur*

ئۆي ئىگىسى (مېھماننى) تويدۇرسا، (مېھماننىڭ) كۆزى ھەمىشە يولدا بولىدۇ.

بۇ ماقال زىياپەتتىن كېيىن كېتىش ئۈچۈن ساھىبخانىدىن ئۆزرە سورىغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 250 II //

| | | |
|---|---|---|
| تُذْغُرْمَدِي اِتمْنِي | *tożoqurmadï itïmni* | [ئىتىمنى تويدۇرمىدى، |
| تُرْغُرْغَلِرْ اَتمْنِي | *turoquroqalïr atïmni* | ئېتىمنى ھاردۇرۇپ قويدى. |
| سُرْدِي مَنِكْ قُتُمْنِي | *sürdi məniŋ kutumnï* | مېنىڭ بەختىمنى سۈردى، |
| قازْ تَقِی قُرْدايِمِي | *kaz takï kordayïmï* | غاز ۋە قودايلىرىمنى (سۈردى).] |

ئوۋ قۇشى، ئىت ۋە ئېتىمنى ئۆتنە ئالغان كىشى تەسۋىرلىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: مېنىڭ ئىتىمنى تويدۇرغۇدەك ئوۋ تاپالمىدى، ئېتىمنى جىق چاپتۇرۇپ ھاردۇرۇپ قويدى، غاز ۋە قودايلىرىمنى ئۈچۈرۈۋەتتى، ئامىتىمنى كەتكۈزدى.

تُذْغُرْدِي tożoqurdï تويدۇردى ~ تويغۇزدى، زېرىكتۈردى. اَلْ مـِنِ بُـو اِيشْـتِنْ تُـذْغُرْدِي 251 II //*ol məni bu ïxtïn tożoqurdï* — ئۇ مېنى بۇ ئىشتىن تويدۇردى.

تُرْغُـــرْدِي turoqurdï ئورۇقلاتتى، تالدۇردى، ھاردۇردى، ھالىدىن كەتكۈزدى. اُلْ اَتـــغْ تُرْغُـــرْدِي *ol atïoq turoqurdï* — ئۇ ئاتنى تالدۇردى (تُرْغُـــرُرْ – تُرْغُرْمـــاقْ *turoqurur - turoqurmak*).

تُرْغُـــرْدِي turoqurdï تۇرغۇزدى، قوپقۇزدى، قوپاردى. اُلْ مَـــنِي اُرُنْـــدُنْ تُرْغُـــرْدِي *ol məni orundun turoqurdï* — ئۇ مېنى ئورنۇمدىن تۇرغۇزدى. اِرْ تامْ تُرْغُـــرْدِي *ər tam turoqurdï* — ئادەم تام تۇرغۇزدى، قوپاردى، ئۆي سېلىنسا ۋە

باشقا نەرسىلەر تىكلەنسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُرْغُرُرْ – تُرْغُرْماقْ (turqurur - turqurmak). [355 //]

تَزْغَرْدِي[1] tazoqirdi تازلاشتى. اَرْ باشِي تَزْغَرْدِي ər baxi tazoqirdi — ئادەمنىڭ بېشى تازلاشتى (تَزْغِرارْ – تَزْغِرْماقْ (tazoqirar - tazoqirmak).

تُزْغِرْدِي tozoqirdi توزانلاشقىلى تۇردى، چاڭ - توزان[252 II //]كۆتۈرۈلۈشكە باشلىدى. يِيرْ تُزْغِرْدِي yər tozoqirdi — يەر توزانلاشقىلى تۇردى، يەنى يەردىن چاڭ - توزان كۆتۈرۈلۈشكە باشلىدى (تُزْغِرارْ – تُزْغِرْماقْ (tozoqirar - tozoqirmak).

تُشْغُرْدِي toxoqurdi توشتۇردى ~ توشقۇزدى. اُلْ اِڤِنْ تَڤارْ بِرْلا تُشْغُرْدِي ol əvin tavar birlə toxoqurdi — ئۇ ئۆيىنى مال بىلەن توشقۇزدى. سۇ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر بىلەن توشقۇزۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُشْغُرُرْ – تُشْغُرْماقْ (toxoqurur - toxoqurmak).

تشْغُرْدِي taxoqurdi تاشقىلىدى، تاشقىلى قويتى. اَشِجْ تشْغُرْدِي əxiq taxoqurdi - قازان تاشقىلى قويتى (تشْغُرارْ – تشْغُرْماقْ (taxoqurar - taxoqurmak).

تُشْغُرْدُمْ tuxoqurdum ئۇچراشتۇردۇم. مَنْ اُغْلِنِي اتاسِنْكا تُشْغُرْدُمْ mən oqulni atasiŋa tuxoqurdum — مەن ئوغۇلنى ئاتىسىغا ئۇچراشتۇردۇم. ئىككى كىشى بىر - بىرى بىلەن ئۇچراشتۇرۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُشْغُرُرْمَنْ – تُشْغُرْماقْ (tuxoqururmən - tuxoqurmak). بۇنىڭ ئەسلى «تُشُرْدُمْ tuxurdum» دۇر.[253 II //]

تَلْغُرْدِي taloqurdi ئىلەشتى، ئاينىدى، ئوغىدى. كُنْكُلُمْ تَلْغُرْدِي koŋlüm taloqurdi — كۆڭلۈم ئاينىدى، ناباب يېمەكلىكلەرنى يېگەنلىكتىن كۆڭلۈم ئاينىدى (تَلْغُرُرْ – تَلْغُرْماقْ (taloqurur - taloqurmak).

تَلْغُرْدِي[2] taloqirdi شىۋىرغان چىقتى. شىۋىرغان كۆتۈرۈلدى. ارْتْ بَشِي تَلْغُرْدِي art baxi taloqirdi داۋان بېشىدا شىۋىرغان چىقتى. (تَلْغِرارْ - تَلْغِرْماقْ (taloqirar - taloqirmak).

---

[1] بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدە «غ - q» ھەرپى فەتھەلىك يېزىلغان. بىز ئۇنىڭ مەستەر ۋە كەلگۈسى زامان شەكلىگە ئاساسەن، كەسرىلىك قىلىپ ئالدۇق.

[2] بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدە «غ - q» ھەرپى زەممىلىك يېزىلغان. بىز ئۇنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكلىگە ئاساسەن، «taloqirdi» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

تمْغُرْدِي tamoqïrdï تامچىلىغلى تۆردى. سُوِڤْ تمْغُــرْدِي *suv tamoqïrdï* — (مۆزدىن) سۇ تامچىلىغلى تۆردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَمْغِرارْ - تَمْغِرْماقْ

254 II

//.(*tamoqïrar - tamoqïrmak*

تُبْكَــرْدِي tüpgərdi تېگى - تەكتىنى سۈرۈشتۈردى. اُلْ ايشـغْ تُبْكَـرْدِي *ol ïxïq tüpgərdi* — ئۇ ئىشنىڭ تېگى - تەكتىنى سۈرۈشتۈردى (تُبْكَرُرْ - تُبْكَرْماكْ *tüpgərür - tüpgərmək*).

ترْكُرْدِي tirgürdi تىرگۈزدى، تىرىلدۈردى. تنْكْرِي اُلُكْ ترْكُرْدِي *təŋri əlüg tirgürdi* — تەڭرى ئۆلۈكنى تىرىلدۈردى (ترْكُرُرْ - ترْكُرْماكْ *tirgürür - tirgürmək*).

تُزْكُرْدُمْ tüzgürdüm تۈزىدىم، تۈز يولغا سالدىم. منْ انى تُزْكُرْدُمْ *mən anï tüzgürdüm* — مەن ئۇنى تۈز (توغرا) يولغا سالدىم (تُزْكُرُرْمَنْ - تُزْكُرْماكْ *tüzgürürmən - tüzgürmək*).

تلْمرْدِي təlmirdi تەلمۈردى، تىكىلىپ قارىدى. ارْ تلمْ تلْمرْدِي *ər təlim təlmirdi* — ئادەم تولا تەلمۈردى، ئادەم خۇددى بىر نەرسىنى كۈتكەندەك ياكى كىشى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ئىزدىگەندەك ئۇلۇغ- سولغا قارىدى (تلْمرارْ - تَلْمِرْماكْ *təlmirər - təlmirmək*).

255 II

جبْتُرْدِي qapturdï ئۆزدۈردى: ئۇردۇردى، چاپتۇردى؛//سۇۋاتتى. ارْ قُلنْ سُقْدا جبْتُرْدِي *ər kulïn suvda qapturdï* — ئادەم قۇلىنى سۇدا ئۈزدۈردى. چاپتۇرسىمۇ (يۈگۈرتسىمۇ) شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلْ انكْ بُيْنْ جبْتُرْدِي *ol anïŋ boynïn qapturdï* — ئۇ ئۇنىڭ بوينىنى چاپتۇردى.//ئۆيغۇرچە.

356

اُلْ اڤنْ جبْتُرْدِي *ol əvin qapturdï* ئۇ ئۆيىنى (ئۆزلۈك لاي بىلەن) سۇۋاتتى (جَبْتُرُرْ - جَبْتُرْماقْ *qapturur - qapturmak*).

جِژْ تُرْدِي qiztürdi بەل قويدۇردى، جۆن قىلدى. بُو يُكْ اتغْ جژْ تُرْدِي *bu yük atïq qiztürdi* — بۇ يۈك ئاتنى جۆن قىلىپ قويدى. يېغىر ئات ۋە

---

[1] بۇ بېئىلىنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدە «غ - *oq*» ھەربى زەممىلىك يېزىلغان. بىز ئۇنىڭ مەستەر ۋە كەلگۈسى زامان شەكلىگە ئاساسەن «*tamoqïrdï*» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

باشقىلار يۈكتىن بىلىنى ئاياپ شۇنداق قىلىدۇ (جِزْ تُرُرْ — جِزْ تُرْمَاكْ
.(qiztürür - qiztürmək

جُزْ تُرْدِي qoztürdi چوجدۇردى ~ سوزدۇردى، تارتتۇردى. اُلْ يِپِيغْ جُزْ تُرْدِي
— ol yïpïq qəztürdi ئۇ (بوشاپ كەتكەن) ئارغامچىنى تارتتۇردى.
قوينىڭ ئۈچىيىنى تارتتۇرۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جِزْ تُرُرْ - جِزْ تُرْمَاكْ
256 II
( qoztürür - qoztürmək . بۇمۇ يۇقىرىقىدەك ئىككى//مەخرەج ئارىسىدىكى
«ژ - z» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

جكْتُرْدِي qəgtürdi چىگدۈردى. اُلْ تُكُونْ جكْتُرْدِي ol tügün qəgtürdi — ئۇ تۈگۈن
چىگدۈردى. يۈك ۋە باشقا نەرسىلەرنى چىگدۈرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ
(جِكْتُرُرْ – جِكْتُرْمَاكْ qəgtürur – qəgtürmək).

جقْتُرْدِي qak̡turdï چاقتۇردى. اُلْ جقْمَاقْ جقْتُرْدِي ol qak̡mak̡ qak̡turdï — ئۇ چاقماق
چاقتۇردى. ئىككى كىشىنى بىر - بىرىگە كۈشكۈرتۈپ، ئارىغا بۆلگۈنچىلىك
سالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جقْتُرُرْ – جقْتُرْمَاقْ qak̡turur - qak̡turmak).

جُقْتُرْدِي qok̡turdï چوقۇتتى، ئېتىلدۇردى، سالدى. اُلْ قُشْنِغْ قَازْقَا جُقْتُرْدِي
ol kuxuq kazka qok̡turdï — ئۇ قۇشنى غازغا سالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق
(جُقْتُرُرْ – جُقْتُرْمَاقْ qok̡turur - qok̡turmak).

جقْتُرْدِي qïk̡turdï چىقارتتى، چىقارغۇزدى. اُلْ انِي اِڤْدِينْ جقْتُرْدِي
257 II
ol anï əvdin qïk̡turdï — ئۇ ئۇنى//ئۆيدىن چىقارغۇزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق
(جقْتُرُرْ - جِقْتُرْمَاقْ qïk̡turur - qïk̡turmak).

جقْتُرْدِي qïk̡turdï نەملەتتى، نەملەشتۇردى. اُلْ تُونِنْ جقْتُرْدِي ol tonïn qïk̡turdï — ئۇ
تونىنى (نەم يەرگە قويۇپ) نەملەشتۇردى (جقْتُرُرْ – جقْتُرْمَاقْ
.(qïk̡turur – qïk̡turmak

---

يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستەر شەكلى بېرىلمىگەن. بىز بۇ پېئىلنىڭ يازما نۇسخا 268 -، 334 - بەتلىرىدىكى شەكىللىرىگە ئاساسەن، مەستەر شەكلىنى بېرىپ قويدۇق.

[2] بۇ يەردىكى «قازْ kaz» سۆزى ئەرەبچىگە « بَطّ — ئۆردەك» دەپ تەرجىمە قىلىنغان. بىز تۈركچە سۆزنى ئاساس قىلىپ، «غاز» دەپ تەرجىمە قىلدۇق.

جكْتُرْدِي qəktürdi چەكتۈردى. انكرْ جكَكْ جكْتُرْدِي *aŋar qəkik qəktürdi* — ئۇنىڭغا (خەتكە) چېكىت چەكتۈردى. اُلْ اتِنْ جكْتُــرْدِي *ol atïn qəktürdi* — ئۇ (تۇياق كېسەلى ۋە باشقا كېسەللەر سەۋەبىدىن) ئېتىنى چەكتۈردى، ئېتىدىن قان ئالدۇردى (جَكْتُرُرْ – جَكْتُرْماكْ *qəktürür - qəktürmək*).

جُكْتُرْدِي qoktürdi چوكتۈردى. اُلْ اَنكْ تَڤَسِينْ جُكْتُــرْدِي *ol anïŋ təvəsin qoktürdi* — ئۇ ئۇنىڭ تۆگىسىنى چوكتۈردى. اُلْ كُمُــشْ اَلْتُونْــدُنْ جُكْتُــرْدِي *ol kümüx altundun qoktürdi* — ئۇ كۈمۈشنى (ئېرىتىپ چوكتۈرۈش ئۇسۇلى بىلەن) ئالتۇندىن ئايرىدى (جُكْتُرُرْ – جُكْتُرْماكْ *qoktürür - qoktürmək*).

258 II

جَلْتُرْدِي qalturdï چالدۇردى، يىقىتتۇردى؛ ئاڭلاتتى. اُلْ انِي // جَلْتُرْدِي *ol anï qalturdï* — ئۇ ئۇنى چالدۇردى، يىقىتتۇردى. اُلْ يِتُكْ جلْتُــرْدِي *ol yitük qalturdï* — ئۇ يىتكەن نەرسىنى (چىرلىتىپ) ئاڭلاتتى. ھەرقانداق سۆزنى ئاڭلىتىش ئۈچۈن

357

تۇۋلاشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ // ئوغۇزچە (جلْتُــرُرْ – جلْتُرْمــاقْ *qalturur - qalturmak*).

جُمْتُــرْدِي qomturdï چۆمدۈردى، چۆمۈلدۈردى. اُلْ انِي سُــڤْقا جُمْتُــرْدِي *ol anï suvka qomturdï* — ئۇ ئۇنى سۇغا چۆمۈلدۈردى (جُمْتُــرُرْ – جُمْتُرْمــاقْ *qomturur - qomturmak*).

جُمْتُــرْدِي qomtürdi چۆمدۈردى، چوكتۈردى. بۇ سۆز بۇنىڭدىن ئاۋۋالقى سۆزدىكىدىنمۇ چوڭقۇر چوكتۈرۈشنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن قوللىنىلىدۇ (جُمْتُــرُرْ – جُمْتُرْمــاكْ *qomtürür - qomtürmək*).

جَنْتُــرْدِي qanturdï چاندۇردى، باش تارتتۇردى. اُلْ انِي بُــو اِيشْــقا جنْتُــرْدِي *ol anï bu ïxka qanturdï* — ئۇ ئۇنى بۇ ئىشتىن باش تارتقۇزدى، ئۇ ئۇنى بۇ ئىشتىن باش تارتتۇردى. ئەسلى «جنْدُتُرْدِي *qanduturdï*»دۇر (جنْتُرُرْ - جنْتُرْمــاقْ *qanturur - qanturmak*). //

259 II

جِنْغَرْدِي qïnoqardï چىنىغا چىقاردى، راستىغا چىقاردى. اُلْ ايشِغْ جِنْغَرْدِي ol ixïoq qïnoqardï — ئۇ ئىشنى (ئەسلىنى تەكشۈرۈپ) چىنىغا چىقاردى. ئەسلى «جِينْغَرْدِي qïnoqardï» شەكلىدە «ى يا» بىلەن كېلىدۇ (جِينْغَرُرْ - جِينْغَرْماقْ qïnoqarur - qïnoqarmak).

سِبْتُرْدِي səptürdi سەپلەتتى، سەپلىك قىلدۇردى، سېپىنى راسلاتتى. اَنْ اَنِكْ قِزِنْ سِبْتُرْدِي ol anïŋ kïzïn səptürdi — ئۇ ئۇنىڭغا قىزىنىڭ سەپلىكىنى راسلاپ كۆيئوغۇلغا ئۇزىتىشنى بۇيرۇدى (سِبْتُرُرْ سِبْتُرْماكْ səptürür - səptürmək).

سَبْتُرْدِي sapturdï سەپلەتتى، ئۇلاتتى. اَلْ منكَا قُشْ قنَتِنْ سَبْتُرْدِي ol maŋa kux kanatïn sapturdï — ئۇ ماڭا قۇشنىڭ قانىتىنى سەپلەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ھەرقانداق بىر نەرسىنى سەپلەشكىمۇ، ئۇلاشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَبْتُرُرْ - سَبْتُرْماقْ sapturur - sapturmak). ئالدىنقى سۆزلەمنىڭ

260 II

مەستىرى «كْ k» بىلەن كېلىدۇ. //

سَتُّرْدِي satturdï ساتتۇردى. اَلْ منكْ تَوَارِغْ سَتُّرْدِي ol məniŋ tavarïoq satturdï — ئۇ مېنىڭ تاۋرىمنى (مېلىمنى) ساتتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَتُّرُرْ - سَتُّرْماقْ satturur - satturmak).

سُتُّرْدِي sutturdï تۈكۈرتتى ~ تۈكۈرگۈزدى. اَلْ انِكْ يُوزِنكا سُتُّرْدِي ol anïŋ yüzïŋə sutturdï — ئۇ ئۇنىڭ يۈزىگە تۈكۈرتتى. بۇنىڭ ئەسلى «سُوذْتُرْدِي sużturdï» دۇر (سُوذْتُرُرْ - سُتُّرْماقْ sużturur - sutturmak)، ئىككى تاۋۇش قوشۇلۇپ كەتكەن.

سِتُّرْدِي sittürdi سىيدۈردى. اَلْ اُغْلِنْ سِتُّرْدِي ol oqlïn sittürdi — ئۇ ئوغلىنى سىيدۈردى. ئېتىنى سىيدۈرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سِتُّرُرْ - سِتُّرْماكْ sittürür - sittürmək). ئەسلى «سِيذْتُرْدِي siżtürdi» بولۇپ، ھەرپ قوشۇلۇپ كەتكەن.

---

يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى بېرىلمىگەن، بىز قوشۇپ قويدۇق.

يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامانى ئۇنىڭ تاۋۇش قوشۇلۇپ كېتىشتىن بۇرۇنقى ئەسلي شەكلى بويىچە بېرىلگەن. بىز ئۆزگەرتىمدۇق.

سَجْتُرْدِي saqturdi ساچتۇردى ~ چاچتۇردى. اَلْ منكا يِرْماقْ سَجْتُرْدِي ol maŋa yarmak saqturdi — ئۇ ماڭا يارماق 261 II // چاچتۇردى (سَجْتُرُرْ – سَجْتُرْماقْ saqturur – saqturmak).

سجْتُرْدِي sïqturdï چىچۇردى ~ چىچقۇزدى. اَلْ انِي سجْتُرْدِي ol anï sïqturdï — ئۇ ئۇنى چىچتۇردى. (سِجْتُرُرْ – سِجْتُرْماقْ sïqturur - sïqturmak).

سُرْتُرْدِي sürtürdi سۈرگۈزدى، سۈرگۈن قىلدۇردى، ھەيدەتتى. اَلْ اَنِي سُرْتُرْدِي ol anï sürtürdi — ئۇ ئۇنى بىر جايدىن سۈرگۈن قىلدۇردى (سُورْتُرُرْ – سُرْتُرْماكْ sürtürür - sürtürmək). اُلْ اَنكَرْ قُوىْ سُرْتُرْدِي ol aŋar koy sürtürdi — ئۇ ئۇنىڭغا قوي ھەيدەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

سُرْتُرْدِى sürtürdi سۈردۈردى. اَلْ انكر تاشْ سُرْتُرْدِى ol aŋar tax sürtürdi — ئۇ ئۇنىڭغا تاش سۈردۈردى (پەردازلاتتى). 358 // مەستىرى يۇقىرىقىدەك.

سُرْتُرْدِى sorturdï سوراتتى. اُلْ سُرُغْ سُرْتُرْدِي ol soruq sorturdï — ئۇ سورىقنى سوراتتى، يەنى يىتكەن نەرسىنى سوراتتى.

سُرْتُرْدِي sorturdï شوراتتى. اَلْ قانِغْ سُرْتُرْدِي ol kanïq sorturdï — ئۇ قاننى شوراتتى، يەنى ئۇ قانئالغۇ بىلەن 262 II // قان ئالدۇردى (سُرْتُرُرْ – سُرْتُرْماقْ sorturur - sorturmak).

سُزْتُرْدِي süztürdi سۈزدۈردى، سۈزۈلدۈردى. اَلْ سُوقْ سُزْتُرْدِي ol suv süztürdi — ئۇ سۇ سۈزۈلدۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُزْتُرُرْ – سُزْتُرْماكْ süztürür - süztürmək).

سُسْتُرْدِى süstürdi ئۈستۈردى. اَلْ قُجْ سُسْتُرْدِى ol koq süstürdi — ئۇ قوچقار ئۈستۈردى، سوقۇشتۇردى (سُسْتُرُرْ - سُسْتُرْماكْ süstürür - süstürmək).

سَشْتُرْدِي səxtürdi شەشتۈردى ~ يەشتۈردى. اَلْ تُكُونْ سشْتُرْدِي ol tügün səxtürdi — ئۇ تۈگۈن يەشتۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سشْتُرُر - سشْتُرْماكْ səxtürür - səxtürmək).

سشْتُرْدى saxturdï سۇرۇشتۇردى، سۇرۇشۇۋالدى، خالاس قىلدى. اُلْ الِمْ بِرِمْ بِرْلا سشْتُرْدى — ol alīm bərim birlə saxturdï ئۇ ئىلىمنى بېرىمى بىلەن سۇرۇشۇۋالدى، يەنى ئالىمغان ـ بەرمىگەن بولدى (سَشْتُرُرْ – سَشْتُرْماقْ[1] saxturur - saxturmak) .// 263 II

سغْتُرْدى saoqturdï ساغدۇردى. اُلْ قُوِىْ سغْتُرْدى ol koy saoqturdï — ئۇ قوي ساغدۇردى . باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَغْتُرُرْ – سَغْتُرْماقْ saoqturur - saoqturmak).

سغْتُرْدى sïoqturdï سىغدۇردى. اُلْ بِرْ نَانكْى بِرْكا سغْتُرْدى — ol bir nəŋni birgə sïoqturdï ئۇ بىر نەرسىنى بىر نەرسىگە سىغدۇردى (سِغْتُرُرْ – سِغْتُرْماقْ sïoqturur - sïoqturmak).

سَقْتُرْدي səvtürdi سۆيدۈردى. اُلْ تَنْكْرِي سَنِي مَنكا سَقْتُرْدي — ol təŋri səni maŋa səvtürdi ئۇ تەڭرى سېنى ماڭا سۆيدۈردى، سېنىڭ مۇھەببىتىڭنى مېنىڭ قەلبىمگە سالدى (سَقْتُرُرْ – سَقْتُرْماكْ səvtürür - səvtürmək).

سُقْتُرْدى suk̡turdï سۇقتۇردى، يوشۇرغۇزدى. اُلْ بِرْ نَانكْى بِرْكا سُقْتُرْدى — ol bir nəŋni birgə suk̡turdï ئۇ بىر نەرسىنى بىر نەرسىگە سۇقتۇردى (سُقْتُرُرْ – سُقْتُرْماقْ suk̡turur - suk̡turmak).

264 II

سُقْتُرْدى sok̡turdï سوقتۇردى. اُلْ مُرْجْ سُقْتُرْدى // ol murq sok̡turdï — ئۇ قارىمۇچ سوقتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

سقْتُرْدى sïk̡turdï سىقتۇردى. اُلْ اُزْمْ سقْتُرْدى ol üzüm sïk̡turdï — ئۇ ئۈزۈم سىقتۇردى. باشقا نەرسىلەر سىقتۇرۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سقْتُرُرْ – سقْتُرْماقْ sïk̡turur - sïk̡turmak).

سُكْتُرْدى soktürdi سۆكتۈردى، چۇۋۇتتى. اُلْ تُونْ سُكْتُرْدى ol ton søktürdi — ئۇ تون سۆكتۈردى. تام ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى چۇۋۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سُكْتُرُرْ – سكْتُرْماكْ søktürür - søktürmək).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامانى ۋە مەستىرىدە «س» ھەرپى ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك ئىلىنغان بولسىمۇ، بىز بېسىم ئاتالاينىڭ يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدىكى كەسرىنىڭ قىرىۋېتىلگەنلىكى توغرىسىدىكى ئىزاھىنى توغرا تېپىپ، فەتھەنى ئىناۋەتلىك ھېسابلىدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز ئەرەبچە «أيْ انَّهُ احْلَبَ اللَّبَنَ — ئۇ سۈت ساغدۇردى» دەپ ئىزاھلانغان، بىز تەرجىمىدە تۈركىي جۈملىنى ئاساس قىلدۇق.

سْكْتُرْدِى søktürdi سۆكتۇردى، تىللاتتى. اَنِى سْكْتُرْدِى ol anï søktürdi - ئۇ ئۇنى

359
سۆكتۇردى. // ئەسلى «و – ۋاۋ» لىق «سُوكْتُرْدِى søktürdi» شەكلىدىدۇر. تاۋۇشلار
قوشۇلۇپ كەتكەن (سْكْتُرُرْ - سْكْتُرْمَاكْ søktürür - søktürmək).

265 II
سِكْتُرْدِى siktürdi سىكتۇردى. اِرْ كُنِكْ سِكْتُرْدِى// ər küŋin siktürdi — ئادەم
(ئۆزىنىڭ) دېدىكىنى سىكتۇردى (سِكْتُرُرْ - سِكْتُرْمَاكْ siktürür - siktürmək).

سلْتُرْدِي salturdï سالدۇردى، سالدى، تاقابىل تۇرغۇزدى : پۇلاڭلاتقۇزدى. اَلْ مِنِى اَنْكَارْ
سَلْتُرْدِى ol məni aŋar salturdï ئۇ مېنى ئۇنىڭغا سالدى. ئوغۇزچە. اُلْ مَنْكَا
يَنْكْ سَلْتُرْدِي ol maŋa yəŋ salturdï ئۇ ماڭا بىراۋنى يەڭ پۇلاڭلاتقۇزدى،
يەنى بىر كىمنى ماڭا يەڭ پۇلاڭلىتىشقا بۇيرۇدى (سَلْتُرُرْ – سَلْتُرْمَاقْ
saltur ur – salturmak). ھەرقانداق بىر نەرسىنى تاشلىۋېتىشكە بۇيرۇسىمۇ
شۇنداق دېيىلىدۇ.

شِشْتُرْدِي xəxtürdi شەشتۇردى ~ يەشتۇردى. اَلْ تُكُونْ شِشْتُرْدِي ol tüŋün xəxtürdi —
ئۇ تۈگۈن يەشتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ سۆز «س s» بىلەنمۇ كېلىدۇ.
بۇنداق ئەھۋال ئەرەبچىدىمۇ بار. مەسىلەن: ئەرەبچىدە «مِسْكْ – ئىپار»،
پارسچىدا «مُشْكْ – ئىپار» دېيىلىدۇ. يەنە ئەرەبچىدىكى «سُكَّرْ - شېكەر» سۆزى

266 II
پارسچىدا «شَكَرْ» شەكلىدە كېلىدۇ. ئەرەبچىدىكى «عَسْكَرْ - ئەسكەر» // ۋە
پارسچىدىكى «لَشْكَرْ» سۆزىمۇ شۇنداق.

سجْغُرْدِي saqɣïrdï چاچاي دېدى، چاچقىلى قوپتى. اِرْ سُوقْ سجْغُرْدِى ər suv saqɣïrdï -
ئادەم سۇ چاچقىلى قوپتى (سَجْغُرَارْ - سَجْغُرْمَاقْ saqɣïrar - saqɣïrmak)[3].

---

[1] بۇ يەردە ئىككى تاۋۇشنىڭ قوشۇلۇپ كېتىش ئەھۋالى كۆرۈلمەيدۇ. بۇ سۆزدىكى «و – ۋاۋ» نىڭ قىسقارتىلمىشى «يېڭىلىنىش» لىكىنىڭ بەلگىسى.

[2] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا بۇ يەردە « يَنْكْ » شەكلىدە، 323- بەتتە «يِنْكْ»، 383- بەتتە « يِنْكْ »، 603- بەتتە «يِنْكْ » شەكلىدە يېزىلغان. بىز «yəŋ» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

[3] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ھەر ئۈچ خىل شەكلىدە ئۈچىنچى ھەرپ « غ – ɣ » ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك ئېلىنغان، بىز كەسرىنى ئىناۋەتلىك ھېسابلىدۇق.

سُجْغُرْدِي suqƣurdï سەكرەي دېدى، سەكرىگىلى قوپتى. اتْ سُجْغُرْدِي *at suqƣurdï* — ئات سەكرىگىلى قوپتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُجْغُرارْ - سُجْغُرْماقْ *suqƣurar - suqƣurmaⱪ*).

سرْغرْدِي sarƣardï سارغايدى. سرْغرْدِي نانْكْ *sarƣardï nəŋ* — نەرسە سارغايدى (سَرْغَرُورْ - سَرْغَرْماقْ *sarƣarur - sarƣarmaⱪ*).

سزْغُرْدِي sïzƣurdï سىزدۇردى، ئېرىتتى. ارْ ياغْ سزْغُرْدِي *ər yaƣ sïzƣurdï* — ئادەم ياغ ئېرىتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سزْغُرُرْ - سزْغُرْماقْ *sïzƣurur - sïzƣurmaⱪ*). //

267 II

شۇنىڭدەك، قىزىتما (بەزگەك) كېسەل كىشىنى سىزدۇرۇۋەتسىمۇ (زەئىپلەشتۈرسىمۇ) «سزْغُرْدِي *sïzƣurdï*» دېيىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

كُنكْلى كُيُبْ قانى قُربْ اَغْزي اجبْ قتغرارْ

سزْغُرْغَلرْ اُذُكْ لَرْ اَسزّْ يُزي بُرْقرارْ

*kɵŋli kɵyüp ⱪanï ⱪurïp aƣzï aqïp ⱪatƣurar* [1]

*sïzƣurƣalïr üzüklər əssiz yüzi burⱪurar* [2]

[يۈرەك - باغرى كۆيۈپ، قېنى قۇرۇپ، ئاغزىنى ئېچىپ قاقاقلاپ كۈلىدۇ،

ئىشق - مۇھەببەت سەۋداسى ئۇنى بارغانسېرى زەئىپلەشتۈرىۋاتىدۇ

هەي بىچارە، ئۇنىڭ چىرايى سۇنۇپ كېتىپتۇ.] //

268 II

ئاشىق خەلقنىڭ يېنىدا ئاغزىنى ئېچىپ قاقاقلاپ كۈلسىمۇ، ئۇنىڭ يۈرەك باغرى كۆيگەن، قېنى قۇرۇغان: ئىشق - مۇھەببەت ئۇنى زەئىپلەشتۈرگەن، هەي بىچارە، ئۇنىڭ چىرايى سۇنغان.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ئىككىنچى هەرپىگە چېكىتمۇ، هەرىكىمۇ قويۇلمىغان. بىز بۇ سۆزنىڭ يازما نۇسخا 363- بەتتە «ىغردى *ⱪatƣurdï*» شەكلىدە كەلگىنىگە ۋە «قاقاقلاپ كۈلۈش» مەنىسىنى بىلدۈرگىنىگە ئاساسەن، بېسىم ئاتالايىنىڭ بۇ هەقتىكى ئىزاھىنى توغرا تېپىپ «*ⱪatƣurar*» دەپ ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىل «بُرْقرارْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامانى «*burⱪurar*» بولۇشىنى توغرا تاپتۇق.

سُــقْغَرْدِي suvoqardï سۇغاردى. اُلْ اَتْ سُــقْغَرْدِي ol at suvoqardï --- ئۇ ئاتسۇغاردى.// باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُقْغَرُرْ — سُقْغَرْماقْ suvoqarur - suvoqarmak).

ســـــنْغَرْدِي sanoqardï ســانىدى، ھېســابلىدى. اُلْ اَنِى كِشــــــيدِنْ ســــــنْغَرْدِي ol anï kixidən sanoqardï --- ئۇ ئۇنى خەلقتىن دەپ سانىدى (سَنْغَرُرْ سَنْغَرْماقْ sanoqarur - sanoqarmak).

سَرْقُرْدِي sarkurdï سارقىتتى. اُلْ يَاغْنِي قَابْتِنْ سَرْقُرْدِي ol yaoqnï kaptïn sarkurdï --- ئۇ ياغنى تۇلۇمدىن سارقىتتى. شۇنىڭدەك ھەرقانداق بىر سۇيۇقلۇقنى بىر قاچىدىن ئىككىنچى بىر قاچىغا قۇيغاندا تۇۋىدە قېلىپ قالغان قىسمى تامسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَرْقُرُرْ — سَرْقُرْماقْ sarkurur - sarkurmak).

سُــوتْكَرْدِي sütgirdi سۇتلەشتى، سۇت ھالىتىگە كىردى، سۇيۇلۇپ قالدى. يُغُــرْتْ سُوتْكَرْدِي yoqurt sütgirdi — // قېتىق سۇتلەشتى، قېتىق سۇيۇلۇپ قالدى (سُتْكِرارْ — سُتْكِرْماكْ sütgirər - sütgirmək).



سُسْــــكَرْدِي süsgirdi ئۇسكىلى قوپتى، ئۇسمەكچى بولدى. ســـغْرْ اَرِكْ سُسْـــكَرْدِي sïoqïr ərig süsgirdi — سېيىر (ئىنەك) ئادەمنى ئۇسكىلى قوپتى، ئۇسمەكچى بولدى (سُسْكرارْ — سُسْكَرْماكْ süsgirər - süsgirmək).

قبْتُرْدِي kapturdï بۇلاتتى، بۇلىغۇزدى. اُلْ انكارْ تَقارْ قبْتُرْدِي ol aŋar tavar kapturdï — ئۇ ئۇنىڭغا تاۋار (مال) بۇلاتتى. (قبْتُرُرْ — قبْتُرْماقْ kapturur - kapturmak).

قُبْتُـــــــــرْدِي kopturdï قوپتۇردى، تۇرغۇزدى. اُلْ اَنِى اُرُنْـــــــدِنْ قُبْتُـــــــرْدِي ol anï orundïn kopturdï — ئۇ ئۇنى ئورنىدىن قوپتۇردى (قُبْتُــرُرْ — قُبْتُرْمــاقْ kopturur - kopturmak)[2].

قجْتُرْدِي kaqturdï قاچۇردى. اُلْ اَرِكْ قجْتُـــرْدِي ol ərig kaqturdï — ئۇ بىر ئادەمنى قاچۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق// (قَجْتُرُرْ قَجْتُرْماقْ kaqturur - kaqturmak).



---

[1] بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدە «ك - k» ھەرپى فەتھەلىك يېزىلغان. بىز ئۇنىڭ مەستەر ۋە كەلگۈسى زامان شەكلىگە ئاساسەن، كەسرىلىك قىلىپ ئالدۇق.

[2] بۇ سۆز «دىۋان»نىڭ تۈركچە ۋە ئۆزبېكچە تەرجىمىلىرىدە ئۇنتۇلغان.

يازما نۇسخىدا بۇ جۈملىدىكى «اُلْ ol» سۆزى يوق. بىز ئەرەبچە مەنىسىگە ئاساسەن قوشۇپ قويدۇق.

قُجْتُرْدِي k̡uqturdï قوْچاقلاتتى، قوْچاقلاتقوْزدى. اَلْ مَنِي قُجْتُرْدِي *ol məni kuqturdï*
ئوْ مېنى قوْچاقلاتتى، يەنى ماڭا ئوْزىنى قوْچاقلاتقوْزدى (قُجْتُرُرْ - قُجْتُرْمَاقْ
*kuqturur - kuqturmak*).

قُتُرْدِي k̡atturdï قاتقوْزدى، قوشقوْزدى. اَلْ يِپْ قُتُرْدِي *ol yip katturdï* ئوْ
(يىڭنىگە) يىپ قاتتوْردى. باشقىلاردىموْ شوْنداق. اَلْ تَلْقَانْقَا يَاغْ قُتُرْدِي
*ol talkanka yaq katturdï* ئوْ تالقانغا ياغ قاتقوْزدى. شوْنىڭدەك ھەرقانداق
بىر نەرسە يەنە بىر نەرسىگە ئارىلاشتوْروْلسىموْ شوْنداق دېيىلىدوْ (قُتُرُرْ - قُتُرْمَاقْ
*katturur - katturmak*).

قَرْتُرْدِي k̡arturdï قاقاتتى: قاتقوْزدى. اَلْ اَنِي سُوقْقَا قَرْتُرْدِي *ol anï suvka karturdï* — ئوْ
ئوْنى سوْغا قاقاتتى، يەنى ئوْنىڭ گېلىنى ئاش ۋە سوْ بىلەن قاقالدوْردى. اَلْ اَنْكَرْ
يَاغْ تَلْقَانْقَا قَرْتُرْدِي *ol aŋar yaq talkanka karturdï* — ئوْ ئوْنىڭغا ياغنى تالقانغا
قاتقوْزدى. ئوْغوْزچە (قَرْتُرُرْ - قَرْتُرْمَاقْ *karturur - karturmak*).

271 II

قُرْتُرْدِي k̡urturdï قوْردوْردى: يىغدوْردى. اَلْ مَنْكَا يَا قُرْتُرْدِي *ol maŋa ya kurturdï*// — ئوْ
ماڭا يا قوْردوْردى. خَانْ اَنْكَرْ خُوَاجْ قُرْتُرْدِي *han aŋar quwaq kurturdï* — خان
ئوْنىڭغا چېدىر قوْردوْردى. خَانْ بَكْكَا سُوسِنْ قُرْتُرْدِي *han bəgkə süsin kurturdï* —
خان// بەگكە ئەسكىرىنى يىغدوْردى (قُرْتُرُرْ - قُرْتُرْمَاقْ *kurturur - kurturmak*).

361

قِرْتُرْدِي k̡ïrturdï قىردوْردى. اَلْ اَنْكَرْ يِرْ قِرْتُرْدِي *ol aŋar yər kïrturdï* — ئوْ ئوْنىڭغا
يەر قىردوْردى. باشقىلاردىموْ شوْنداق (قِرْتُرُرْ - قِرْتُرْمَاقْ *kïrturur - kïrturmak*).

قَزْتُرْدِي k̡azturdï قازدوْردى، كولاتتى. اَلْ اَنْكَرْ قَزَغْ قَزْتُرْدِي *ol aŋar kažaq kazturdï*
ئوْ ئوْنىڭغا ئوْستەڭ قازدوْردى (قَزْتُرُرْ - قَزْتُرْمَاقْ *kazturur - kazturmak*).

قُسْتُرْدِي k̡usturdï قوْستوْردى. سُجُكْ اَرِغْ قُسْتُرْدِي *süqük ərig kusturdï* — شاراب
ئادەمنى قوْستوْردى. ھەرقانداق نەرسە بوياقنى قوْستوْروْۋەتسىموْ (بوياقنىڭ رەڭگىنى
ئۆڭدوْروْۋەتسىموْ) شوْنداق دېيىلىدوْ (قُسْتُرُرْ - قُسْتُرْمَاقْ *kusturur - kusturmak*).

قِسْتُرْدِي k̡ïsturdï قىستوْردى، قىسقارتقوْزدى. بَكْ اَنِنْكْ اَدَاقِنْ قِسْتُرْدِي
272 II
*bəg anïŋ ažakïn kïsturdï*// — بەگ ئوْنىڭ ئايىغىنى قىسقوْزدى. شوْنىڭدەك
ئىسكەنجە بىلەن قىيناتسىموْ شوْنداق دېيىلىدوْ. اَنْكْ اَشِنْ قِسْتُرْدِي

anïŋ axïn ķïsturdï — ئۇنىڭ ئېشىنى قىسقارتقۇزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇنىڭ ئەسلى «اُلْ انَكْ تُـونِنْ قِسْـتُرْدِي ol anïŋ tonïn ķïsturdï — ئۇ ئۇنىڭ تونىنى قىسقارتقۇزدى» دۇر. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قِسْتُرُرْ - قِسْتُرْمَاقْ ķïsturur - ķïsturmak).

قَقْتُرْدِي k̦ak̦turdï قاقتۇردى، ئۇرغۇزدى. اُلْ انِي بشْرا قَقْتُرْدِي ol anï baxra ķaķturdï — ئۇ ئۇنى (ئۇنىڭ) بېشىغا ئۇرغۇزدى (قَقْتُرُرْ - قَقْتُرْمَاقْ ķaķturur - ķaķturmak).

قَلْتُرْدِي k̦alturdï قالدۇردى. اُلْ انِي يَرِشْتا قَلْتُرْدِي ol anï yarïxta ķalturdï — ئۇ ئۇنى (چېپىشىشتا) ئارقىدا قالدۇردى. شۇنىڭدەك ھەرقانداق نەرسىدە مۇسابىقىلىشىپ ئارقىدا قالدۇرۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قَلْتُرُرْ - قَلْتُرْمَاقْ ķalturur - ķalturmak).

قُلْتُرْدِي k̦olturdï سوراتتى، تىلەتتى. اُلْ مَنْدِنْ نَانَكْ قُلْتُرْدِي ol məndin nəŋ ķolturdï — ئۇ مەندىن نەرسە سوراتتى (قُلْتُرُرْ - قُلْتُرْمَاقْ ķolturur - ķolturmak).

273 II

قِلْتُرْدِي k̦ïlturdï قىلدۇردى. اُلْ انَكَرْ ايشْ قِلْتُرْدِي ol aŋar ïx ķïlturdï — ئۇ ئۇنىڭغا ئىش قىلدۇردى (قِلْتُرُرْ - قِلْتُرْمَاقْ ķïlturur - ķïlturmak).

قَمْتُرْدِي k̦amturdï ھوشىدىن كەتكۈزدى، تېلىقتۇردى. اُلْ انِي اُرُبْ قَمْتُرْدِي ol anï urup ķamturdï — ئۇ ئۇنى ئۇرۇپ تېلىقتۇردى، تىنىقىنى ئۈچۈرۈۋېتەي، دېدى (قَمْتُرُرْ - قَمْتُرْمَاقْ ķamturur - ķamturmak).

قُمْتُرْدِي k̦umturdï داۋالغۇتتى، قىمىلداتتى. يِيلْ سُوڤُغْ قُمْتُرْدِي yəl suvuƣ ķumturdï — شامال سۇنى داۋالغۇتتى (قُمْتُرُرْ قُمْتُرْمَاقْ ķumturur - ķumturmak).

قَنْتُرْدِي k̦anturdï قاندۇردى. اُلْ مَنِي سُقْقا قَنْتُرْدِي ol məni suķa ķanturdï — ئۇ مېنى سۇغا قاندۇردى (قَنْتُرُرْ قَنْتُرْمَاقْ ķanturur - ķanturmak). بۇنىڭ ئەسلى «د - d» بىلەن «قَنْدُرْدِي ķandurdï» شەكلىدە كېلىدۇ. سۇدىن باشقا نەرسىلەر ئۈچۈنمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قُنْدُرْدِي k̦ondurdï قوندۇردى. اُلْ اڤْنْدا قُـشْ قُنْدُرْدِي ol əvində ķux ķondurdï — ئۇ ئۆيىدە قۇش قوندۇردى. اُلْ اَلْتُونْ اُزا جَشْ قُنْدُرْدِي ol altun üzə qəx ķondurdï — 

362 274 II

ئۇ ئالتۇن ئۈستىگە چەش قوندۇردى. بىر نەرسە ئۈستىگە ھەرقانداق نەرسىنىڭ قوندۇرۇلۇشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قُنْدُرُرْ – قُنْدُرْماقْ .(kondurur - kondurmak

قتْغُرْدِي katoqurdï قېتىپ قالدى، تېلىقىپ كەتتى. ارْ كُلُبْ قتْغُرْدِي ər külüp katoqurdï — ئادەم كۈلۈپ قېتىپ قالدى، تېلىقىپ كەتتى (قتْغرارْ – قتْغُرْماقْ .(katoqurar - katoqurmak

قُتغُرْدِي kutoqardï قۇتقۇزدى ~ قۇتۇلدۇردى. تَنْكْرِي مَنِي قُتغُرْدِي təŋri məni kutoqardï — تەڭرى مېنى (قىيىنچىلىقتىن) قۇتقۇزدى (قُتْغُرُرْ – قُتْغَرْماقْ .(kutoqarur - kutoqarmak

قذْغُرْذُمْ kažoqurdum قايغۇردۇم. مَنْ انكَرْ قَذْغُرْذُمْ mən aŋar kažoqurdum — مەن ئۇنىڭغا قايغۇردۇم. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| كَلْسا سَنْكا يُلْغِرا | kəlsə saŋa yoloqïra | [ساڭا يولدا يولۇقسا، |
| اُوذُنْ اَنِي اُذْغُرا 275 II // | užun anï ožoqura | ئۇيقۇدىن ئۇنى ئويغىتىپ قوي، |
| بَرْسُنْ نَرُو قَذْغُرا | barsun naru kažoqura | قايغۇرۇپ نېرى كەتسۇن، |
| سَتّي مَنِكْ اايِمي | satti məniŋ ayïmï | مېنىڭ خىزمەتچىمنى ساتتى.] |

ئۇزىگە خىيانەت قىلغان بىركىم توغرىسىدا يەنە بىر كىمگە شۇنداق دەيدۇ: ئۇ يولدا كېتىۋېتىپ ساڭا يولۇقسا، ئۇنى ئۇيقۇسىدىن ئويغات، ئۇنىڭ قىلمىشىنى تونۇتۇپ قوي، قايغۇرغان پېتى نەگە كەتسە كېتىۋەرسۇن، چۈنكى ئۇ مېنىڭ خىزمەتچىمنى رۇخسەتسىز سېتىۋەتتى.

بۇ سۆز «ذ – ژ» ئورنىغا «ي – يا» قوللىنىدىغانلارنىڭ تىلىدا «قَيْغُرارْ kayoqurar» دېيىلىدۇ (قذْغُرارْ – قذْغُرْماقْ .(kažoqurar - kažoqurmak

قِزْغِرْدِي kuzoqïrdï ئۈچقۇنلىدى. قارْ قِزْغِرْدِي 276 II // kar kuzoqïrdi — قار ئۈچقۇنلىدى (قُزْغِرارْ – قُزْغِرْماقْ .(kuzoqïrar - kuzoqïrmak قىيچاقچە.

قِرْغِرْدِي kuroqïrdï قۇرغىدى، قۇرۇشقا باشلىدى. يِرْ قِرْغِرْدِي yər kuroqïrdï — يەر قۇرغىدى. نەملىكنىڭ ئازلىقىدىن باشقا نەرسىلەرنىڭ قۇرغىشىغىمۇ مۇشۇنداق دېيىلىدۇ (قُرْغِرارْ – قُرْغِرْماقْ .(kuroqïrar - kuroqïrmak

قُرْغَرْدِي k̦uroqïrdï قۇرۇق مىجەزلىك قىلدى، تەنتەكلىك قىلدى، يېنىكلىك قىلدى. اَرْ قُرْغَرْدِي ər k̦uroqïrdï — ئادەم قۇرۇق مىجەزلىك قىلدى، يەنى يېنىكلىك قىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قُرْغَرارْ - قُرْغَرْماقْ k̦uroqïrar - k̦uroqïrmak̦).

قِزْغُرْدِي k̦ïzoqurdï پەندىيات قىلدۇردى. اُلْ اَنِي بُو اِيشْتا قِزْغُرْدِي ol ani bu ixta k̦ïzoqurdï — ئۇ ئۇنى بۇ ئىشتا پەندىيات قىلدۇردى، ئۇنىڭغا قىلمىشىنىڭ جازاسىنى تارتقۇزدى، ئەمدى ئۇ بۇنداق قىلمايدىغان بولدى (قِزْغُرُرْ - قِزْغُرْماقْ k̦ïzoqurur - k̦ïzoqurmak̦).

قُلْغِرْدِي k̦oloqïrdï سورىغىلى قويتى. اُلْ مَنْدِنْ قُلْغِرْدِي ol məndin k̦oloqïrdï — ئۇ مەندىن (بىر نەرسە) سورىغىلى//قويتى 277 II (قُلْغِرارْ - قُلْغِرْماقْ k̦oloqïrar - k̦oloqïrmak̦).

قَمْغِرْدِي k̦amoqïrdï قىيسىيىشقا تاس قالدى، قىيسايغىلى قويتى. اَنِكْ يُوزِي قَمْغِرْدِي anïŋ yüzi k̦amoqïrdï — ئۇنىڭ يۈزى قىيسايغىلى قويتى (قَمْغِرارْ - قَمْغِرْماقْ k̦amoqïrar - k̦amoqïrmak̦). شۇنىڭدەك قىڭغىر - قىيسىق بولۇشقا يۈزلەنگەن ھەرقانداق نەرسە ئۈچۈنمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

كَجْتُرْدِي kəqtürdï كەچتۇردى، ئۆتكۈزدى. اُلْ اَنِي سُوْدِنْ كَجْتُرْدِي 363 ol ani suvdïn kəqtürdi — ئۇ//ئۇنى سۇدىن كەچتۇردى، يەنى ئۆتكۈزدى (كَجْتُرُرْ - كَجْتُرْماكْ kəqtürür - kəqtürmək).

كَرْتُرْدِي kərtürdi كەردۇردى، يايدۇردى، تارتقۇزدى. اُلْ اَنِكْ تُونِنْ كُنْكا كَرْتُرْدِي ol anïŋ tonïn küngə kərtürdi — ئۇ ئۇنىڭ تونىنى كۈنگە كەردۇردى، يەنى يايدۇردى. شۇنىڭدەك «اُلْ يِيبْ كَرْتُرْدِي ol yïp kərtürdi — ئۇ يىپ (تانا) تارتقۇزدى» دېيىلىدۇ. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كَرْتُرُرْ - كَرْتُرْماكْ 278 II //. kərtürür - kərtürmək).

كُرْتُرْدِي kørtürdi كۆرگۈزدى، كۆرسەتتى. اُلْ اَنكَرْ نانْتْ كُرْتُرْدِي ol aŋar nəŋ kørtürdi — ئۇ ئۇنىڭغا نەرسە كۆرگۈزدى (كُرْتُرُرْ - كُرْتُرْماكْ kørtürür - kørtürmək).

كرْتُرْدِي kirtürdi كىرگۈزدى. اُلْ انِي اڤْكا كرْتُرْدِي *ol anï əvgə kirtürdi* — ئۇ ئۇنى ئۆيگە كىرگۈزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كرْتُرُرْ - كرْتُرْماكْ *kirtürür - kirtürmək*).

كَسْتُرْدِي kəstürdi كەستۇردى. اُلْ انكَرْ يِغاجْ كَسْتُرْدِي *ol aŋar yïɣaq kəstürdi* — ئۇ ئۇنىڭغا ياغاچ كەستۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كسْتُرُرْ - كسْتُرْماكْ *kəstürür - kəstürmək*).

كَڤْتُرْدِي kəvtürdi ئاجىزلاتقۇزدى. اُلْ انِنْ كُوجِنْ كَڤْتُرْدِي *ol anïŋ küqin kəvtürdi* - ئۇ ئۇنىڭ كۈچىنى ئاجىزلاتقۇزدى (كَڤْتُرُرْ - كَڤْتُرْماكْ *kəvtürür - kəvtürmək*).

كُلْتُرْدِي kültürdi كۈلدۈردى. اُلْ مِنِي كُلْتُرْدِي *ol məni kültürdi* — ئۇ مېنى كۈلدۈردى (كُلْتُرُرْ - كُلْتُرْماكْ *kültürür - kültürmək*). 279 II

كُلْتُرْدِي kültürdi چېدەرلىدى. اُلْ اتْ اداقِنْ كُلْتُرْدِي *ol at ażakïn kültürdi* — ئۇ ئاتنىڭ ئايىغىنى چېدەرلىدى.

كلْتُرْدِي kəltürdi كەلتۇردى. اُلْ مَنكا اتْ كَلْتُرْدِي *ol maŋa at kəltürdi* - ئۇ ماڭا ئات كەلتۇردى (كَلْتُرُرْ - كَلْتُرْماكْ *kəltürür - kəltürmək*). بۇ سۆز ئوغۇزلاردا «ت - *t*» بىلەن، تۈركلەردە «د - *d*» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدۇ، ئوغۇزلارنىڭ ئادىتى شۇكى، ئۇلار تۈركلەردىن پەرقلەندۈرۈپ، «د - *d*»نى «ت - *t*»غا، «ت - *t*»نى «د *d*»غا ئايلاندۇرىدۇ. تۈركلەر تۆگىنى «تڤي *təvə*» دېسە، ئوغۇزلار «دوا *dəwə*» دەيدۇ. تۈركلەر «تېخى» دېگەن سۆزنى «تقي *taķï*» دېسە، ئوغۇزلار «دَقي *daķï*» دەيدۇ.

ككْجُرْدِي kikqürdi جەيلىدى، قايرىدى، سۈركەشتۈردى؛ كۈشكۈرتتى. رْ بِجاكْ ككْجُرْدِي *ər piqək kikqürdi* ئادەم پىچاق جەيلىدى، بىر پىچاقنى ئىككىنچى پىچاققا جەيلىدى (سۈركەپ ئىتتىكلەتتى). اُلْ اكّي ارْ ككْجُرْدِي *ol ikki ər kikqürdi* — ئۇ ئىككى ئادەمنى (بىر - بىرىگە) كۈشكۈرتتى (ككْجُرُرْ - ككْجُرْماكْ *kikqürür - kikqürmək*). 280 II

كُمْتُرْدِي kəmtürdi كۆمدۈردى. اُلْ يِرْدا نانْ كُمْتُرْدِي *ol yərdə nəŋ kəmtürdi* — ئۇ يەرگە بىر نەرسە كۆمدۈردى (كُمْتُرُرْ - كُمْتُرْماكْ *kəmtürür - kəmtürmək*).

كُلْسرْدى külsirdi كۆلۈمسىرەيدىغاندەك قىلدى. ارْ كُلسرْدي *ər külsirdi* – ئادەم كۆلۈمسىرەيدىغاندەك كۆرۈندى. كۆلۈمسىرىشمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كُلْسرارْ – كُلْسرْماكْ *külsirər - külsirmək*).

كدْكرْدى kədgirdi توسۇنلۇق قىلدى، شاشلىق قىلدى. اتْ كدْكرْدى *at kədgirdi* — ئات توسۇنلۇق قىلدى (كدْكرارْ – كدْكرْماكْ *kədgirər - kədgirmək*).[364]

كزْكـرْدي kəzgərdi گەزلىدى، كىرتىكلىدى. ارْ اقْ كزْكـرْدى *ər ok kəzgərdi* – ئادەم ئوق گەزلىدى، يەنى ئوققا گەز چىقاردى (كَزْكَـرُرْ - كَزْكَرْماكْ *kəzgərür - kəzgərmək*).

كُزْكـرْدي kozgərdi كۆرگۈزدى ~ كۆرسەتتى. اُلْ اتـمني مىكـا كُزْكـرْدي *ol atamnï maŋa kozgərdi* - ئۇ ئاتامنى ماڭا كۆرگۈزدى. بۇ ئۇچرىشىشتۇر (كُزْكَرُرْ – كُزْكَرْماكْ *kozgərür - kozgərmək* [281 II]).

كُزْكرْدي küzgərdi كۈزگە يۈزلەندى. اذْنْ كُزْكرْدي *ożlək küzgərdi* — زامان (ۋاقىت) كۈزگە يۈزلەندى (كُزْكرُرْ – كُزْكرْماكْ *küzgərür-küzgərmək*).

كلْكرْدي kəlgirdi كەلگىلى قويتى. اُلْ مىكـا كلكـرْدى *ol maŋa kəlgirdi* – ئۇ ماڭا كەلگىلى قويتى (كَلْكرارْ – كَلْكرْماكْ *kəlgirər-kəlgirmək*).

كُنْكرْدي kongərdi كۆندۈردى، توغرىلىدى، تۈزلىدى؛ (يول) كۆرسەتتى، ئىقرار قىلدۇردى. اُلْ اُقْ كُنْكرْدي *ol ok kongərdi* — ئۇ ئوق كۆندۈردى، يەنى ئۇ ئوقنى توغرىلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ يُولْ كُنْكَرْدي *ol yol kongərdi* — ئۇ يول كۆرسەتتى. باتْ اغْريني كُنْكـرْدي *bəg oqrïnï kongərdi* — بەگ ئوغرىنى ئىقرار قىلدۇردى (كُنْكَرُرْ – كُنْكَرْماكْ *kongərür - kongərmək*).

مُنْـدُرْدي mündürdi مىندۈردى. اُلْ منكـا اتْ مُنْـدُرْدى *ol maŋa at mündürdi* — ئۇ ماڭا ئات مىندۈردى [282 II]. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (مُنْـدُرُرْ – مُنْـدُرْماكْ *mündürür - mündürmək*).

مَنْدُرْدي mandurdï تاقاتتى، ئاستۇردى؛ مىلەتتى، مىلەتكۈزدى. اُلْ منكا قىـجْ منْـدُرْدي *ol maŋa kïlïq mandurdï* — ئۇ ماڭا قىلىچ تاقاتتى. اُلْ منكا اتْماكـاكْ ياغْقـا منْدُرْدي *ol maŋa ətməkig yaqka mandurdï* — ئۇ ماڭا ناننى ياغقا مىلەتتى، مىلەتكۈزدى (مَنْدُرُرْ – مَنْدُرْماقْ *mandurur – mandurmak*).

مَنْغـــرْدىِ manoqirdi مىلىگىلى قوپتى. اُلْ اتْماكـــكْ ياغْقـــا منْغـــرْدىِ — ol ətməkig yaqka manoqirdi — ئۇ ناننى ياغقا مىلىگىلى قوپتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (مَنْغِرارْ – مَنْغِرْماقْ manoqirar - manoqirmak).

**بۇ قىسمدىكى پېئىللار تۆت تۈرلۈك بولىدۇ:**

**بىرىنچى**، ئەسلى ئىككى ھەرپلىك بولۇپ، ئىككى ھەرپتىن ئاشۇرۇلغاندىن كېيىن ئۆتۈملۈك بولىدىغان پېئىللار. مەسىلەن: «بَـرْدىِ bardi — باردى» پېئىلىنى «بَرْتُـرْدىِ barturdi — باردۇردى ~ بارغۇزدى»، «اَرْ سُـقْقا قَـرْدىِ ər suvka kardi — ئادەم سۇغا قاقىدى، يەنى سۇ كۆپ كىرىپ كەتكەنلىكتىن قاقىدى» دېگەننى «انِى سُـقْقا قَرْتُـرْدىِ ani suvka karturdi — 283 II // ئۇنى سۇغا قاقاتتى» شەكلىگە ئايلاندۇرغانغا ئوخشاش.

دېمەك، ئەسلىدە ئىككى ھەرپلىك ئۆتۈمسىز پېئىللار ئىككى ھەرپتىن ئېشىشى بىلەن ئۆتۈملۈك پېئىلغا ئايلىنىدۇ ياكى ئەسلىدە ئىككى ھەرپلىك ئۆتۈملۈك پېئىلغا «تُرْ tur // tür» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «ارْ يـا قُـرْدىِ ər ya kurdi — ئادەم يا قۇردى» دېگەن جۈملىنى ئالساق، بۇ يەردە ئىشلىگۈچى بىردۇر. ئەگەر بىر كىم بىرەر ئىشنى قىلىشقا تەكلىپ قىلىنسا ياكى مەجبۇر قىلىنسا، ئۇ چاغدا پېئىلغا «تُرْ tur // tür» قوشۇلۇپ 365 // «اُلْ اَنكرْ يـا قُرْتُـرْدىِ ol aŋar ya kurturdi — ئۇ ئاڭا يا قۇردۇردى» قىلىنىدۇ. بۇ يەردە ئىشلىگۈچى ئىككى شەخس — بىرى مەجبۇر قىلغۇچى (بۇيرۇغۇچى)، ئىككىنچىسى ئىش - ھەرىكەتنى بىۋاسىتە ئۆزى قىلغۇچىدۇر. ئەرەبچىدىكى «نقط الرّجُلُ الْمُصْحف و انْقطهُ غيْرُهُ» ۋە «لَقَط السُّنْبل و اَلْقطهُ غيْـرُهُ» دېگەنگە ئوخشاش. بۇنىڭدىكى «انْقطــهُ» ۋە «اَلْقَطَهُ» دېگەن پېئىللاردا ئىككىدىن ئىشلىگۈچى شەخس بار.

ياكى پېئىلغا «غُرْ qur»، «كُرْ gür» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «اَتْ تُـرْدىِ at turdi — ئات ھاردى»، «ارْ اتِـنْ تُرْغُـرْدىِ ər atin turqurdi — ئادەم ئېتىنى ھارغۇزدى» 284 II // دېگەنگە ئوخشاش. شۇنىڭدەك «ارْ يُقـارُو تُـرْدى ər yokaru turdi — ئادەم ئۆرە تۇردى، ئادەم قوپتى» دېگەن جۈملىدىكى «تُرْدىِ turdi» پېئىلى ئۆتۈملۈك قىلىنسا، «انِى تُرْغُـرْدىِ ani turqurdi — ئۇنى تۇرغۇزدى، ئۇنى قوپقۇزدى» شەكلىدە بولىدۇ.

يەنە شۇنىڭدەك، «ياغْ اَرُودِي *yaq ərüdi* — ياغ ئېرىدى» جۈملىسىدىكى «اَرُودِي *ərüdi*» پېئىلى ئۆتۈملۈك قىلىنسا، «اَرْ ياغْ ارْ كَرْدِي *ər yaq ərgürdi* — ئادەم ياغ ئېرىتتى» شەكلىدە بولىدۇ. «اُقْ كَنْدِي *ok kəndi* — ئوق كۆندى» جۈملىسىدىكى «كَنْدِي *kəndi*» پېئىلى ئۆتۈملۈك قىلىنسا، «اُقْجِي كَنْدْكَرْدِي *okqi kəndgərdi* — ئوقچى (ئوقنى) كۆندۈردى» شەكلىدە بولىدۇ.

يۇقىرىقى قوشۇمچىلاردىكى «ت – *t*»، «غ – *q*»، «ك – *g*» ھەرپلىرى پېئىلنى ئۆتۈملۈك قىلىدىغان ھەرپلەر ئەمەس. پېئىلنى ئۆتۈملۈك قىلىدىغان ھەرپ پەقەت «ر – *r*» ھەرپىدۇر. «قُشْ اُجُردِي *kux uqurdi* — قۇش ئۇچۇردى»، 285 II «سُوقْ كَجُرْدِي *suv kəqürdi* — سۇ/ كەچۈردى» دېگەن جۈملىلەردىكى پېئىللار پەقەت «ر – *r*» قوشۇلۇش بىلەنلا ئۆتۈملۈككە ئايلاندى. يۇقىرىدىكى مىسساللارمۇ شۇنداق.

تەلەپپۇزدا ئاسان بولۇش ئۈچۈن، بۇ پېئىللارغا «ت – *t*»، «غ – *q*»، «ك – *g*» ھەرپلىرى قوشۇلىدۇ. ناۋادا، بۇ پېئىللارغا مۇشۇ ھەرپلەر قوشۇلمايدىغان بولسا، ئۇ چاغدا بۇ پېئىللارنىڭ ئۆتۈملۈك شەكلىنىڭ ئۆتكەن زامانىدا ئىككى «ر – *r*»، كەلگۈسى زامانىدا ئۈچ «ر – *r*» بىر يەردە كېلىپ قالغان بولاتتى. مەسىلەن: «غ – *q*» بولمىغان بولسا، «قُتْغَرْدِي *kutqardi* — قۇتقۇزدى» پېئىلىنى ئۆتكەن زاماندا «قُتْرَرْدِي *kutrardi*»، شۇنىڭدەك «سُقْغَرْدِي *suvqardi* — سۇغاردى» پېئىلىنى ئۆتكەن زاماندا «سُقْرَرْدِي *suvrardi*» دېيىشكە، كەلگۈسى زاماندا «قُتْرَرُرْ *kutrarur*» ۋە «سُقْرَرُرْ *suvrarur*» دېيىشكە توغرا كېلەتتى. بۇ ھالدا «ر – *r*» ھەرپلىرىنىڭ بىرىنچىسى سۆزنىڭ يىلتىزىدا بار بولغان، ئىككىنچىسى ئۆتۈملۈككە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن كەلتۈرۈلگەن، ئۈچىنچىسى كەلگۈسى زامان قوشۇمچىسى سۈپىتىدە كەلگەن بولىدۇ. شۇڭا، سۆزنىڭ ئەسلىدىكى «ر – *r*» ھەرپى قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان سۆزلەردە «ت – *t*»غا، تەركىبىدە «ق *k*» كەلگەن ياكى توشقۇزۇپ ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «غ – *q*» غا، تەركىبىدە «ك – *k*، *g*» كەلگەن ياكى يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «ك – *g*»گە/ئايلاندۇرۇلغان/ 366 286 II بۇنداق قىلغاندا سۆز يېقىملىق بولىدۇ.

**ئىككىنچى**، ئەسلىدە ئۈچ ھەرپتىن تۈزۈلگەن ئۆتۈمسىز پېئىللارنىڭ ئۆتۈملۈككە ئايلىنىدىغانلىرىمۇ مۇشۇ بابقا كىرىدۇ. مەسىلەن: «ارْ ترلْدِي

«تِرِلْـدِي *tirildi*» پېئىلى «ئادەم تىرىلدى» جۈملىسىدىكى *ər tirildi* — ئۆتۈملۈككە ئايلاندۇرۇلسا، «تِرْگُرْدِي *tirgürdi*» بولىدۇ. مەسىلەن: «تِنْكْرِي تِرْگُرْدِي *təŋri tirgürdi* — تەڭرى تىرىلدۈردى»گە ئوخشاش. «اَرْ قِزِلْدِي *ər kïzïldi* — ئادەم قىپقىزىل، جازالاندى» دېگەن جۈملىدىكى پېئىل ئۆتۈملۈككە ئايلاندۇرۇلسا، «قِزْغُرْدِي *kïzoqurdi*» بولىدۇ. مەسىلەن: «انِي قِزْغُرْدِي *ani kïzoqurdi* — ئۇنى جازالاندۇردى، يەنى ئۆز ئىشىنىڭ جازاسىنى تارتقۇزدى» دېگەنگە ئوخشاش.

**ئۈچىنچى**، ئەسلىدە ئۆتۈمسىز پېئىل بولۇپ، ئۇ بىر ئىش - ھەرىكەتنىڭ ئەمەلگە ئېشىشقا ئاز قالغانلىقى، ئىش - ھەرىكەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش نىيەت قىلىنغانلىقى، لېكىن پېئىلنىڭ تەدرىجىي، ئاز - ئازدىن ئەمەلگە ئاشىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «سُوقْ تَمْجِرْدِي *suv tamqïrdï* — سۇ تامچىدى، يەنى بۇلۇتتىن سۇ ئاز - ئازدىن تامچىلىدى»، «اَشِجْ تَشْغُرْدِي 287 II ‖*əxiq taxoqurdi* — قازان تاشقىلى قوپتى» دېگەنگە ئوخشاش.

پېئىل بۇ مەنىدە كەلسە، ئىككىنچى ھەرپ ئۆتكەن زامان ۋە كەلگۈسى زاماندا ساكىنلىق كېلىدۇ، پەقەت تۆتىنچى ھەرپ كەلگۈسى زاماندا فەتھەلىك كېلىدۇ.

**تۆتىنچى**، پېئىل بۇ مەنىلەردىن ھېچقايسىسىنى بىلدۈرمەي، پەقەت ئۆز مەنىسىدىلا كېلىدۇ. مەسىلەن: «تِنْكْرِي مِنِي قُتْغَرْدِي *təŋri məni kutoqardi* — تەڭرى مېنى قۇتقۇزدى» دېگەنگە ئوخشاش. «ارْ قَتْغُرْدِي *ər katoqurdi* — ئادەم تېلىقىپ كۈلدى» دېگەنمۇ شۇنداق.

بۇ بابتىكى پېئىللاردا بىركىمنىڭ ئىشقا ياردەم قىلغانلىقى ۋە بەسلەشكەنلىكى ئىپادىلەنمەكچى بولسا، پېئىلغا «د - *d*» ھەرپىدىن ئاۋۋال «ش - *x*» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ منكا اتْ سُقْغرشْدِي *ol maŋa at suvoqarixdi* — ئۇ ماڭا ئات سۇغىرىشىپ بەردى»، «اُلْ منِكْ بِرْلا قرِنْ تُذْغُرُشْدِي *ol məniŋ birlə karïn tożoquruxdï* — ئۇ مېنىڭ بىلەن قېرىن تويغۇزۇشتى، يەنى قېرىن تويغۇزۇشتا بەسلەشتى» دېگەندىكىدەك.

ئەمەلىيەتتە قىلمىغان، لېكىن ئۆزىنى شۇ ئىشنى قىلىۋاتقاندەك قىلىپ كۆرسىتىش مەنىسى ئىپادىلەنمەكچى بولسا، ئىككى خىل ئۇسۇل قوللىنىلىدۇ:

**بىرىنچى**، «د - *d*» ھەرپىدىن ئاۋۋال «ن - *n*» ھەرپى قوشۇلىدۇ. بۇنىڭ 288 II قائىدىسى سۆزلەپ ئۆتۈلدى. مەسىلەن:// «اَلْ اَتْ سُغْرِنْدِي *ol at suvqarïndï* — ئۇ ئات سۇغىرىۋاتقاندەك كۆرۈندى»، «اَلْ قَرِنْ قُذْغُرُنْدِي *ol ḳarïn tożqurundï* — ئۇ قېرىن تويغۇزۇۋاتقاندەك كۆرۈندى ياكى ئۆزىلا تويغۇزۇۋالغاندەك قىلدى» دېگەندىكىدەك.

367 **ئىككىنچى**، بۇ ئۇسۇلنىڭ ئەڭ توغرا ۋە ئەڭ ياخشى، ئەڭ كۆپ//قوللىنىلىدىغان شەكلى شۇكى، پېئىلغا «ن - *n*» دىن ئاۋۋال «مس - *ms*» قوشۇلىدۇ. شۇنداق قىلىپ، بۇ شەكىلدە «ن - *n*» بىلەن قوشۇلۇپ ئۈچ ھەرپ كەلگەن بولىدۇ. مەسىلەن: «اَلْ اَتْ سُغْرِمْسِنْدِي *ol at suvqarïmsïndï* — ئۇ ئات سۇغىرىۋاتقاندەك كۆرۈندى». بۇنداق قوشۇلغان ھەرپلەردىن «ن - *n*» بىلەن «م - *m*» ساكىنلىق، «س - *s*» ھەرپى كەسرىلىك كېلىدۇ. بۇ مەسىلە ئۆز ئورنىدا سۆزلىنىدۇ.

بُلْدُزْدِي bulduzdï تاپتۇردى. بُلْدُزْدِي نَانْكِي *bulduzdï nəŋni* — بىر نەرسىنى تاپتۇردى (بُلْدُزُرْ - بُلْدُزْمَاقْ *bulduzur - bulduzmaḳ*).

بِلْدُزْدِي bildüzdi بىلدۈردى، ئۆگەتتى. اَلْ مَنْكَا اِيشْ بِلْدُزْدِي *ol maŋa ïx bildüzdi* — ئۇ ماڭا ئىش بىلدۈردى (بِلْدُزُرْ - بِلْدُزْمَاكْ *bildüzür - bildüzmək*). بۇ ئوغۇزچە 289 II سۆز بولۇپ، قائىدىگە ئۇيغۇن ئەمەس. تۈركلەر بۇنداق سۆزلىمەيدۇ.//

بُرْبَشْدِي burbaxdï چىگىچلەشتى، ئارىلاشتى. اِيشْ بُرْبَشْدِي *ïx burbaxdï* — ئىش چىگىچلەشتى، باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُرْبَاشُرْ - بُرْبَاشْمَاقْ *burbaxur - burbaxmaḳ*).

بَرْتِشْدِي لَارْ bərtixdilər زەخىملەشتى، يارىلاشتى. اُلَارْ بِيرْ اِكِنْدِي نِنْكْ كُنْكْلِنْ بَرْتِشْدِي لَارْ *olar bir ikindiniŋ kəŋlin bərtixdilər* — ئۇلار بىرى ئىككىنچىسىنىڭ كۆڭلىنى يارىلاشتى (بَرْتِشُورْ - بِرْتِشْمَاكْ *bərtixür – bərtixmək*).

بُغْرُشْدِي boqruxdï بوقۇرۇشتى، يونۇشتى. اَلْ مَنْكَا يِغَاجْ بُغْرُشْدِي *ol maŋa yïqaq boqruxdï* — ئۇ ماڭا ياغاچ يونۇشۇپ بەردى. يونۇشتا بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُغْرُشُورْ - بُغْرُشْمَاقْ *boqruxur - boqruxmaḳ*).

بُتْرُشْـــــدِي pütrüxdi چىنپۈتكۈزۈشتى، ئىقرار قىلدۇرۇشتى. اُلارْ اِكّــــى بُتْرُشْـــدِي — olar ikki pütrüxdi ئۇلار ئىككىسى چىنپۈتكۈزۈشتى، يەنى دەۋالارغا تونۇق كەلتۈرۈپ، بىر - بىرىنى قايىل قىلدۇرۇشتى (بُتْرُشُـــورْ - بُتْرُشْـــماكْ pütrüxür - pütrüxmək). 290 II //

بَتْرُشْـــدِي patruxdï پاتۇرۇشتى. اُلارْ اِكّــــى بِــــيرْ بِــــيرِكْ سُــــقْقا بَتْرُشْـــدِي — olar ikki bir biriq suvka patruxdï ئۇلار ئىككىسى بىر - بىرىنى سۇغا پاتۇرۇشتى (بَتْرُشُورْ – بَتْرُشْماقْ patruxur - patruxmak).

بَكْلَشْـــدِي bəkləxdi ۋەدىلەشتى؛ بېكىتىشتى، ساقلاشتى. اُلْ مِنِــكْ بِــرْلا بَكْلَشْـــدِي — ol mənin̡ birlə bəkləxdi ئۇ مېنىڭ بىلەن ۋەدىلەشتى. اُلْ مَنكـــا قَبُـــغْ بكْلَشْدِي — ol man̡a kapuq bəkləxdi ئۇ ماڭا قوۋۇق بېكىتىشىپ بەردى. اُلْ مَنكـــا اَتْ بَكْلَشْـــدِي — ol man̡a at bəkləxdi ئۇ ماڭا ئات ساقلىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ئوغۇزچە (بكْلشُورْ – بكْلشْماكْ bəkləxür - bəkləxmək).

تُرْبشْـــدِي[1] türpixdi تۈرپىكلەشتى، چوپىسلاشتى. اُلْ مَنِــــكْ بِــــرْلا يغـــاجْ تُرْبشْـــدِي — ol mənin̡ birlə yïqaq türpixdi ئۇ مېنىڭ بىلەن ياغاچ چوپىسلاشتى. 368 291 II /// چوپىسلىشىپ بېرىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُرْبشُـــــورْ – تُرْبشْـــــماكْ türpixür - türpixmək).

تَبْرَشْدِي təbrəxdi تەۋرەشتى. كشى قمُـــغْ تبْرشْـــدِي — kixi kamuq təbrəxdi ھەممە كىشى تەۋرەشتى. شۇنىڭدەك ھەرقانداق نەرسىنىڭ تەۋرىشىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَبْرَشُـــورْ – تَبْرَشْـــماكْ təbrəxür - təbrəxmək). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| اُلْ قَرْ قَمُغْ قيشنْ انارْ | ol kar kamuq kïxïn ïnar |
| اَشْلِقْ تَرِغْ اَنِنْ اُونارْ | axlïk tarïq anïn ünər |
| يَقْلَقْ يَغِي مَنْدا تنارْ | yavlak yaqï məndə tïnar |
| سَنْ كلبَنْ تَبْرَشُورْ | sən kəlipən təbrəxür |

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۈچىنچى ھەرپى «ب - p» ئۈستىگە زەممە قويۇلغان بولسىمۇ، بىز ئۇنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرىگە ئاساسەن، كەسرىلىك قىلىپ ئالدۇق.

[پۇتۇن قار قىشتا چۈشىدۇ،
تېرىق، بۇغداي شۇنىڭ بىلەن ئۈنىدۇ،
ياۋۇز دۈشمەن مەندە تىنىدۇ،
سەن كېلىش بىلەن تەۋرىشىدۇ.] // 292 II

ياز بىلەن قىشنىڭ مۇنازىرىسى تەسۋىرلەنگەندە، قىش يازغا قارىتىپ شۇنداق دەيدۇ: پۇتۇن قار قىشلىقى ياغىدۇ، شۇنىڭ بىلەن يازدا ئاشلىقلار ئۈنىدۇ؛ دۈشمەن قىشتا تىنچىيدۇ، ئۇرۇش قىلمايدۇ، ئەي ياز! سەن كېلىش بىلەن ئۇ ھەرىكەتلىنىدۇ.

تَلْبِشْدِي talpïxdï تەلپۈنۈشتى، ئىنتىلىشتى، لەپىلدەشتى، يەلپۈنۈشتى. قُشْلارْ قَمُغْ تَلْبِشْدِي — *kuxlar kamuƣ talpïxdï* ھەممە قۇشلار تەلپۈنۈشتى (قانات قاقتى). بَيْرَقْ قَمُغْ تَلْبِشْدِي — *batrak*[1] *kamuƣ talpïxdï* ھەممە بايراق لەپىلدەشتى، توغ ئۈچىدىكى چۇچىلىرى يەلپۈنۈشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَلْبِشُرْ - تَلْبِشْماقْ *talpïxur - talpïxmak*).

تَرْتِشْدِي tartïxdï تارتىشتى، سوزۇشتى. اُلْ مَنْكَا اُرُقْ تَرْتِشْدِي — *ol maŋa uruk tartïxdï* ئۇ ماڭا ئارغامچا تارتىشتى. تَرْتِشْدِي نَانْكْ — *tartïxdï nəŋ* نەرسە تارتىشتى، يەنى نەرسىنىڭ بۆلەكلىرى بىر - بىرىنى تارتىشتى. اُلْ مَنِكْ بِرْلا يا تَرْتِشْدِي — *ol məniŋ birlə ya tartïxdï* ئۇ// 293 II مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) يا تارتىشتى. اُلْ مَنْكا اَلْتُنْ تَرْتِشْدِي — *ol maŋa altun tartïxdï* ئۇ ماڭا ئالتۇن تارتىشىپ بەردى. ھەرقانداق بىر نەرسىنى (تارازىدا) تارتىشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تَرْتِشُورْ - تَرْتِشْماقْ *tartïxur - tartïxmak*).

تُرْتُشْدِي türtüxdi سۈركەشتى، سۈرۈشتى، سۈۋاشتى. اُلْ مَنِكْ بِرْلا قُغُشْقا يَاغْ تُرْتُشْدِي — *ol məniŋ birlə koƣuxka yaƣ türtüxdi* ئۇ مېنىڭ بىلەن تېرىگە

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ئىككىنچى ھەرپىنىڭ ئۈستىگىمۇ، ئاستىغىمۇ ئىككى چېكىت قويۇلغان. يازما نۇسخا 234- بەتتە بۇ سۆزنىڭ « بَتْرَقْ » شەكلىدە يېزىلغىنىغا ئاساسەن « *batrak* » دەپ ئالدۇق.

(بەسلىشىپ) ياغ سۇرۇشتى. ھەرقانداق نەرسىنى سۇۋاشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تُرْتُشُورْ – تُرْتُشْماكْ *türtüxür - türtüxmək*).

تُبْرشْدِي topraxdï توپا كۆتۈرۈلدى، توپا كۆتۈرۈلگىلى تۇردى. يِيرْ قُرُبْ تُبْرشْدِي — يەر (يامغۇرنىڭ ئازلىقىدىن) قۇرۇپ، توپا - توزان كۆتۈرۈلگىلى تۇردى — *yər kurup topraxdï* (تُبْرَشُورْ – تُبْرَشْماقْ *topraxur - topraxmak*).

تبْزشْدِي لارْ təpzəxdilər ھەسەت قىلىشتى. ألارْ قمْغْ بُو إيشْقا تبْزشْدِي لارْ — ئۇلار ھەممىسى بۇ ئىشقا ھەسەت قىلىشتى — *olar kamuq bu ixka təpzəxdilər* (تَبْزَشُورْ – تَبْزَشْماكْ *təpzəxür - təpzəxmək*).// 294 II

ترْكشْدِي tirkəxdi تىركەشتى، تىركىلىشتى، تېزلىشتى، قاتارلاشتى. تَڤِى ترْكشْدِي — *təvə tirkəxdi* — تۆگىلەر تىزىلىشتى.// 369 باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ھەرقانداق نەرسىنىڭ بىر - بىرىنىڭ ئارقىسىدىن قاتار تۇرغىنىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (ترْكَشُورْ – تِرْكَشْماكْ *tirkəxür - tirkəxmək*).

تبْلشْدِي لارْ taplaxdïlar رازى بولۇشتى، خالاشتى. ألارْ بُو إيشْغْ قمْغْ تبْلشْدِي لارْ — ئۇلار ھەممىسى بۇ ئىشنى خالاشتى — *olar bu ixïq kamuq taplaxdïlar* (تَبْلَشُورْ – تَبْلَشْماكق *taplaxur - taplaxmak*)[1].

تُبْلشْدِي لارْ tüpləxdilər تۈۋىنى تەكشۈرۈشتى، تېگى - تەكتىنى سۈرۈشتۈرۈشتى. ألارْ بُو إيشْغْ تُبْلشْدِي لارْ — ئۇلار بۇ ئىشنىڭ تېگى -// 295 II تەكتىنى تەكشۈرۈشتى — *olar bu ixïq tüpləxdilər* (تُبْلشُورْ – تُبْلشْماكْ *tüpləxür - tüpləxmək*).

تَتْلشْدِي tatlaxdï: ألارْ إكّى بِرْلا تَتْلشْدِي — ئۇلار ئىككىسى (بىر - بىرى بىلەن) پارىچە سۆزلەشتى. ئۇيغۇرچە سۆزلەشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ — *olar ikki birlə tatlaxdï* (تَتْلشُورْ – تَتْلشْماقْ *tatlaxur - tatlaxmak*).

---

[1] بۇ پېئىل يازما نۇسخىدا دەسلەپ «تَبْلَشْماقْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، كېيىن «ق – *k*» ھەرپى «ك - *k*» گە ئۆزگەرتىلىپ «تَبْلَشْماكق» قىلىنغان. بۇ پېئىلنىڭ ئاددىي دەرىجە مەستەر شەكلى يازما نۇسخا 572 - بەتتە «تبْلماق» *taplamak* دەپ يېزىلغىنىغا ئاساسەن، ئۇنى «تَبْلَشْماق» *taplaxmak* شەكلىدە ئالدۇق.

تلْقشْـــــدي talk̦ïxdi تۇرۇشــتى، تۇرتەكلەشــتى. اُلْ منكـــــا اُيمـــــا تلْقشْـــــدي — ol maŋa oyma talk̦ïxdi ئۇ ماڭا پايپاق قىلىنىدىغان كىگىزنى تۇرۇشۇپ بەردى. ھەرقانداق نەرسىنى تۇرۇش ۋە پىشىلدۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (تَلْقشُورْ – تَلْقشْماقْ talk̦ïxur - talk̦ïxmak).

تُكْلشْدي tøkləxdi تۆكۈلۈشتى. تُكْشْدى ناٖنْ nəŋ tøkləxdi نەرسىلەر تۆكۈلۈشتى، ئاقتى (تُكْلَشُورْ – تُكْلَشْماكْ tøkləxür - tøkləxmək).

تُكْلُشْدي tüglüxdi تۈگۈلۈشتى، تۈگۈنچەكلەشتى، چىگىچلەشتى. يــبْ لارْ تُكْلشْــدي yïplar tüglüxdi يىپلار (تانىلار) تۈگۈلۈشتى (تُكْشْـــورْ - تُكْلشْـــماكْ tüglüxür - tüglüxmək). II 296

تكلشْدي tiklixdi[1] تىكلەندى، تىك بولدى. يغاچْ تكلشْدي yïɣaq tiklixdi — ياغاچ تىكلەندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تكشْورْ - تكْلشْماكْ tiklixür - tiklixmək).

ترْمَشْدي tïrmaxdï تىرماشتى، تاتىلاشتى. اُلارْ اكّي ترْمشْدي olar ikki tïrmaxdï — ئۇلار ئىككىسى تىرماشتى، تاتىلاشتى (تِرْمَشُـــــورْ - تِرْمَشْـــــماقْ tïrmaxur - tïrmaxmak)[2].

جلْبشْـــــدي qalpaxdï توقۇنۇشــتى، جېدەللەشــتى. اُلارْ اكَـــــى جلْبشْـــــدى olar ikki qalpaxdï — ئۇلار ئىككىسى توقۇنۇشتى، جېدەل قىلىشتى. بىر نەرسىگە پاسكىنا نەرسىلەر يۇقسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جلْبشْـــرْ جلْبشْـــماقْ qalpaxur - qalpaxmak). II 297

جنْدِشْـــدي qandïxdï چېنىشتى. اُلارْ اكّـــى جنْدشْـــدي olar ikki qandïxdï — ئۇلار ئىككىسى (يىرىكلىشىپ بىر - بىرىدىن) چېنىشتى (جَنْدِشُـــورْ - جَنْدِشْـــماقْ qandïxur - qandïxmak).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئىككىنچى ھەرپى «ك - k» كەسرىلىك كەلگەن بولسىمۇ، بىز بۇ ئورۇندىكى ۋەزىن ئېتىبارى بىلەن ساكىنلىق ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ بىرىنچى ھەرپى «ت — t» ئۈچىلا ئورۇندا ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. بەلكىم بۇ پېئىلنىڭ ئىككى خىل شەكلى بولۇشى مۇمكىن. ھازىرمۇ ئۇيغۇر تىلىنىڭ بەزى شېۋىلىرىدە «tarmïlax» شەكلى قوللىنىلىدۇ. بىز بۇ يەردە كەسرىلىك قىلىپ ئالدۇق.

جُمْرُشْدِي qomruxdï چۆمدۈرۈشتى ~ چۆمگۈزۈشتى. اُلْ منكْ برْلا سُقْدا جُمْرُشْدِي — ol məniŋ birlə suvda qomruxdï ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) سۇغا چۆمدۈرۈشتى. سۇغا چۆمدۈرۈشۈپ بىرىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جُمْرُشُورْ - جُمْرُشْماقْ qomruxur - qomruxmak).

جقْرْشْدِي qəvrüxdi چۆرۈشتى. اُلْ منكْ برْلا اُقْ جقْرْشْدِي ol məniŋ birlə ok qəvrüxdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) ئوق چۆرۈشتى[1]. ھەرقانداق بىر 370 دۈگىلەك نەرسىنى چۆرۈشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جقْرْشُورْ - //جقْرْشْماكْ qəvrüxür - qəvrüxmək).

298 II

جُقْرَشْدِي qok̡raxdï قايناشتى، كۆپچۈشتى، مىغىلداشتى. // تَبِزْلارْ جُقْرَشْدِي təpizlər qok̡raxdï — شورتاڭ يەرلەر كۆپچۈشتى. ھەرقانداق نەرسە كۆپچۈسىمۇ، ئۆرلەپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. كشى بيرْ بيرْ اجنْدا جُقْرشْدِي kixi bir bir iqində qok̡raxdï — كىشىلەر (بىر - بىرى بىلەن ئارىلىشىپ) مىغىلدىشىپ كەتتى (جُقْرَشُورْ - جُقْرَشْماقْ qok̡raxur - qok̡raxmak).

جقْرِشْدِي qïk̡rïxdï چىقىرىشتى، ئاشكارىلاشتى. بيْر بيْرِنْكْ اُغْرِي لقِنْ جقْرِشْدِي bir birniŋ oqrilik̡in qïk̡rïxdï بىر - بىرىنىڭ ئوغرىلىقىنى ئاشكارىلاشتى، ھەرقانداق نەرسىنى مەيدانغا چىقىرىشتا بەسلەشسىمۇ ۋە ياردەملەشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جقْرِشُورْ - جِقْرِشْماقْ qïk̡rïxur - qïk̡rïxmak).

جَقْرِشْتِي qak̡rïxtï چاقىرىشتى، ۋارقىراشتى. بُويْ بيرْ بيرْكَا جقْرِشْتِي boy bir birgə qak̡rïxtï — خەلق بىر - بىرىگە ۋارقىراشتى، يەنى بىر - بىرىنى چاقىرىشتى. ئوغۇزچە (جَقْرِشُورْ جَقْرِشْماقْ qak̡rïxur - qak̡rïxmak).

تكْرَشْدِي tigrəxdi دۈپۈرلىدى؛ ئۈستى، چوڭ بولدى. اتْلارْ اذاقِي تكْرَشْدِي 299 II atlar ażak̡ï tigrəxdi — ئاتلارنىڭ // ئايىغى دۈپۈرلىدى. اُغْلانْ تكْرَشْدِي

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئەرەبچىسى «تَنْقيزْ» سۆزى بىلەن بېرىلگەن، بىسىم ئاتالاي بۇنىڭ «تَنْفيزْ» بولۇشى كېرەكلىكى توغرىسىدا ئىزاھ بەرگەن. بىز بۇنى مۇۋاپىق دەپ تونۇدۇق.

تېكىست

*oqlan tigraxdi* — بالا ئۆسۈپ يېتىلدى، چوڭ بولدى (تكْرشُورْ - تكْرشْماكْ *tigraxür - tigraxmak*).

جقْرشْتِي qïkraxtï غىچىرلىدى ~ غۇچۇرلىدى. تِيشْ جقْرشْتِي *tïx qïkraxtï* — چىش غۇچۇرلىدى. ھەرقانداق نەرسە غىچ - غىچ قىلىۋەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جِقْرَشُورْ – جِقْرَشْماقْ *qïkraxur - qïkraxmak*).

جَرْكشْتِي qərkəxti سەپ تارتىشتى. اكّي سُو جرْكشْتِي *ikki sü qərkəxti* — ئىككى قوشۇن سەپ تارتىشتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *kəslə abaŋ tərkənim* | كلْسا ابَنْكْ تَرْكنمْ |
| 300 II *ətilgəmət tərkünüm* // | ايتِلْكَمَتْ تُرْكُنُمْ |
| *tarïlmaqay tərkünüm* | تَرلْمَغَيْ تُرْكُنُمْ |
| *əmdi qərik qərkəxür* | امْدِي جَرِكْ جَرْكشُورْ |

[ئەگەر تەركەنىم كەلسە،
تۆركۈنۈم ئۇڭشىلىدۇ.
توپۇم (جامائەتىم) چېچىلىپ كەتمەيدۇ،
ئەمدى چېرىك سەپ تارتماقتا.]

ئەگەر خاقانىم كېلىش بىلەنلا ياردەم بەرسە، جامائەتىمنىڭ ئەھۋالى ئوڭشىلىدۇ، ئۇرۇق - ئايماقلىرىم تىرىپىرەن بولمايدۇ، ھازىر جەڭچىلەر سەپكە تىزىلىپ بولدى (جَرْكَشُورْ – جَرْكَشْماكْ *qərkəxür - qərkəxmək*).

جرْلشْدِي qarlaxdï چىرقىراپ يىغلاشتى: نەرە تارتىشتى. اُغْلانْ جرْلشْدِي *oqlan qarlaxdï* — بالىلار چىرقىراپ يىغلاشتى. يَنكانْ لارْ جَرْلَشْدِي *yaŋanlar qarlaxdï* — پىللار نەرە تارتىشتى (جَرْلشُورْ – جَرْلشْماقْ *qarlaxur - qarlaxmak*).

جكْلشْدِي qəkləxdi چەك تاشلاشتى، قۇرئە سېلىشتى. الْ مناكْ بِرْلا جَكْلشْدِي *ol məniŋ birlə qəkləxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن چەك تاشلاشتى، قۇرئە سېلىشتى (جَكْلَشُورْ – جَكْلَشْماكْ *qəkləxür - qəkləxmək*). // 301 II

جكلشْـــدى qiglixdi چىگىلىشتى، چىلق چىگىلدى. تُكُـــونْ قمُـــغ جكشْـــدى tügün kamuoq qiglixdi — ھەممە تۈگۈنلەر چىلق چىگىلدى (جكشُـــورْ - جكلشْماكْ qiglixür - qiglixmək)[1].

جرْمشْـــــدى qərməxdi چۆمەشتى، ئۆرۈشتى. اُلْ منكـــا جغـــغ جرْمشْـــدى ol maŋa qavïoq[2] qərməxdi ئۇ ماڭا قامچىنىڭ چۇچىسىنى چۆمىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بەسلەشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جرْمشُـــورْ - جرْمشْـــماكْ qərməxür - qərməxmək).

سُرْتشْـــدى sürtüxdi سۈرتۈشتى، سۈركەشتى، سۈرمەللەشتى. اُلْ مـــنك بـــرْلا قُغْشْـــقا يـــاغْ سُرْتُشْـــدى ol mənin birlə koqquxka yaoq sürtüxdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن كۆنگە (بەسلىشىپ) ياغ سۈرتۈشتى. اُلْ مـــنكْ بـــرْلا اشْـــقْ سُرْتُشْدى 302 II 371 // ol mənin birlə axuk sürtüxdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) ئوشۇق سۈرمەللەشتى (سُرْتُشُورْ - سُرْتُشْماكْ sürtüxür - sürtüxmək).

سجْتشْدى saqtaxdï چاچلاشتى. الارْ اكّـــى سجْتشْـــدى olar ikki saqtaxdi - ئۇلار ئىككىسى چاچلاشتى (سَجْتَشُورْ - سَجْتَشْماقْ saqtaxur – saqtaxmak).

سخْتشْـــدى sïhtaxdï ئۆكسۈپ يىغلاشتى، قاقشاشتى. كشـــى قمُـــغ سخْتشْـــدى kixi kamuoq sïhtaxdï — ھەممە ئادەم ئۆكسۈپ يىغلاشتى (سخْتَشُـــورْ - سخْتَشْـــماقْ sïhtaxur - sïhtaxmak). بۇ سۆز «غ – oq» بىلەن «سغْتشْـــدى sïoqtaxdï» مۇ دېيىلىدۇ.

سذْرشْـــدى səżrəxdi سۇزۇلدى، شالاڭلاشتى، سىيرەكلەشتى. تُـــونْ سذْرشْـــدى ton səżrəxdi تون سۇزۇلدى. بُـــدُونْ سذْرشْـــدى bodun səżrəxdi — خەلق سىيرەكلەشتى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ زىچلىقى ئازىيىپ، سىيرەكلىشىپ، شالاڭلىشىپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سذْرشُـــورْ - سذْرشْـــماكْ səżrəxür - səżrəxmək).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۇچىلا شەكلىدە « ك - k» ھەرپى كەسرىلىك يېزىلغان. بىز بۇ يەردىكى ۋەزىن ئېتىبارى بىلەن ساكىنلىق بولۇشىنى توغرا تاپتۇق. شۇنىڭدەك، بىز بېسىم ئاتالايىنىڭ بۇ پېئىلنىڭ ئەرەبچە مەنىسى « اشْتدّتْ » ئەمەس «اشْتَدّتْ» بولۇشى كېرەكلىكى توغرىسىدا بەرگەن ئىزاھىنى توغرا تېپىپ، شۇ مەنىدە تەرجىمە قىلدۇق.

[2] بۇ سۆزنىڭ ئىككىنچى ھەرپى بۇ يەردە «غ – oq» بىلەن كەلگەن. لېكىن يازما نۇسخا 187-، 382- بەتلەردە بۇ سۆز «جفغْ» شەكلىدە «ف – v» بىلەن يېزىلغان. شۇڭا، ترانسكرىپسىيەدە بۇ سۆزنى «qavioq» دەپ ئالدۇق.

303 II

سدْرشْـــدي sïdrïxdï سـيرشـتى، كۆرەشتى. اَل انَكــرْ قــارْ سِدْرِشْــدي // ol aŋar kar sïdrïxdi — ئۇ ئۇنىڭغا قار سىرىشىپ (كۆرىشىپ) بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سدْرشُورْ – سدْرشْماقْ *sïdrïxur - sïdrïxmak*).

تغْرشْـــدي tooqraxdï توغراشتى. اَلْ مڭَـــا اتْ تغْرشـــدي *ol maŋa ət tooqraxdi* ئۇ ماڭا ئەت (گۆش) توغراشتى، توغرىشىپ بەردى (تُغْرَشُـــورْ – تُغْرَشْـــماقْ *tooqraxur - tooqraxmak*).

تغْرشْدي tïoqraxdï دىغراشتى، قەيسەرلەشتى. اغلانْ تغْرشْدي *ooqlan tïoqraxdi* — باللار دىغراشتى. بۇ سۆز «تغْراقْ *tïoqrak* — كۆچلۈك، غەيرەتلىك» سۆزىدىن ئېلىنغان.

تُغْرُشْـــدي tooqruxdï ئاتلاندى، تۇتۇش قىلدى. اَلْ مـــنْڭْ بـــلا يُولقـــا تُغْرُشْـــدي *ol məniŋ bilə yolka tooqruxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) يولغا ئاتلاندى.

تُغْرشْـــدي tooqraxdï تىتىلدى، قىرقىلىپ كەتتى. تُـــونْ كَـــيرْدنْ تُغرشـــدي *ton kirdin tooqraxdi* — تون كىردىن تىتىلدى. ھەرقانداق نەرسە پارچىلانسا ۋە يىرىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ
304 II
(تُغرشُورْ – تُغرشْماقْ *tooqraxur - tooqraxmak*). //

سُغْرشْـــدي sooqraxdï شوراشتى، سۈمۈرۈشتى. قُمْـــلارْ سُـــوفْغْ سُغْرشـــدي *kumlar suvuoq sooqraxdi* قۇملار سۇنى سۈمۈرۈشتى، سىڭدۈرۈۋالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُغْرَشُورْ – سُغْرَشْماقْ *sooqraxur - sooqraxmak*).

سغْرُشْدي sïoqruxdï سىغدۇرۇشتى. الارْ بِرْ بِرِڭْ سغْرُشْدي *olar bir biriŋ sïoqruxdi* ئۇلار بىر - بىرىنى سىغدۇرۇشتى (سغْرُشُورْ – سغْرُشْماقْ *sïoqruxur - sïoqruxmak*).

سڤْرُشْدي savruxdï سورۇشتى. اُلْ مڭا ترغْ سڤْرُشْدي *ol maŋa tarïoq savruxdi* — ئۇ ماڭا ئاشلىق سورۇشۇپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. شورپىنى ئىچىشىپ كەتمەسلىك ئۈچۈن سورۇشۇپ بېرىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ
372
(سَڤْرُشُورْ // – سَڤْرُشْماقْ *savruxur - savruxmak*).

سقْرشْـــدي sïkrïxdï ئىسقىرىشتى ~ ئىسقىرتىشتى. اُلارْ بَرْچـــا سقْرشْـــدي *ular barqa sïkrïxdi* — ھەممە ئۇلار (قۇش) ئىسقىرىشتى. يىلان ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار كۆشۈلدىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سقْرشْـــورْ – سقْرشْـــماقْ *sïkrïxur - sïkrïxmak*).

305 II

تُمْرُشْدِي tomruxdï بەلدەشتى، يۇمىلاق توغراشتى. اُلْ مناكْ // بِرْلا يغاجْ تُمْرُشْدِي — ol məniŋ birlə yïƣaq tomruxdï ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) ياغاچ بەلدەشتى (تُمْرُشُورْ – تُمْرُشْماقْ tomruxur - tomruxmak).

سمْرِشْدِي səmrixdi سەمرىشتى. اَتْلارْ قمُغْ سمْرِشْدِي — atlar kamuƣ səmrixdi ئاتلار ھەممىسى سەمرىشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَمْرِشُورْ – سَمْرِشْماكْ səmrixür - səmrixmək).

سُمْرُشْدِي sümrüxdi سۇمۇرۇشتى. اُلْ مناكْ بِرْلا سُوفْ سُمْرُشْدِي — ol məniŋ birlə suv sümrüxdi ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) سۇ سۇمۇرۇشتى (سِمْرُشُورْ – سِمْرُشْماكْ sümrüxür - sümrüxmək)[1].

سنْرِشْدِي sanruxdï جۆيلۇشتى؛ تالاش - تارتىش قىلىشتى. اسْرُكْلارْ قمُغْ سنْرِشْدِي // əsrüklər kamuƣ sanruxdï مەستلەر ھەممىسى جۆيلۇشتى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «سَنْدرِشْدِي sandïrixdï — تالاش - تارتىش قىلىشتى» دۇر. (سَنْرِشُورْ – سَنْرِشْماقْ sanrïxur - sanrïxmak). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

306 II

سَبَنْدا سَنْدِشْ بُلْسا اُرْتْكُونْدا اَرْتَشْ بُلْماسْ

*sapanda sandrïx bolsa ərtkündə irtəx bolmas*[2]

ساپان ۋاقتىدا تالاش - تارتىش قىلىنسا، خامان ۋاقتىدا جاڭجال بولماس.

سَتغَشْدِي satoƣaxdï كەمسىتىشتى؛ قېرىشتى؛ دوقۇرۇشتى؛ خالاس قىلىشتى. اُلارْ بِيرْ اِكنْدِي بِلا سَتغَشْدِي — olar bir ikindi bilə satoƣaxdï ئۇلار بىر - بىرى بىلەن قېرىشتى. بىر - بىرىدىن ئۈستۈنلۈك تالىشىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلْ مكــا

---

[1] بۇ پېئىلنىڭ ئاددىي دەرىجىسىنىڭ بىرىنچى ھەرپى يازما نۇسخا 311- بەتتە ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك، سۇپەتداش شەكلى 261- بەتتە زەممىلىك، ئۆملۈك دەرىجىسى 373- بەتتە ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك ئېلىنغان. ئەينى دەۋردە بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى بوغۇمىدىكى سوزۇق تاۋۇشنىڭ «i» تەلەپپۇز قىلىنىشىمۇ، «ü» تەلەپپۇز قىلىنىشىمۇ مۇمكىندەك كۆرۈنىدۇ. بىز ھەممە ئورۇندا «ü» بىلەن ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ ماقالىنىڭ ئىككىنچى سۆزى «سَنْدِشْ» شەكلىدە، بەشىنچى سۆزى «اَرْتَشْ» شەكلىدە ئېنىقسىز يېزىلغان. بىز بۇ ماقالىنىڭ يازما نۇسخا 203- بەتتىكىسىگە ئاساسەن، بۇ سۆزلەرنى «سَنْدرِشْ *sandrïx*»، «اِرْتَشْ *irtəx*» دەپ ئالدۇق.

يُولْدا سَتْغَشْدى *ol maŋa yolda satoqaxdi* — **ئۇ ماڭا يولدا دوقۇرۇشتى.** اُلارْ اَلِمْ بَرِمْ

307 II

بِرْلا سَتْغَشْدى *olar alïm bərim birlə satoqaxdi*// — **ئۇلار ئېلىم - بېرىمنى خالاس قىلىشتى.** ئوغۇزچە (سَتْغَشُورْ – سَتْغَشْماقْ *satoqaxur - satoqaxmak*).

سِتْغَشْدى sïtoqaxdï **شىمىرىشتى، شىمايلاشتى.** اِرْ قَمُغْ بِلاكْ سِتْغَشْدى *ər kamuq bilək sïtoqaxdï* — **ئادەملەر ھەممىسى بىلەكلىرىنى شىمايلاشتى.** يارىدەملىشىش ۋە بەسلىشىش ئۈچۈنمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سِتْغَشُورْ – سِتْغَشْماقْ *sïtoqaxur - sïtoqaxmak*).

373

سَرْقِشْدى sarkïxdï **سارقىشتى، سارقىدى.** بُوزْدِنْ سُوقْ سَرْقِشْدى// *buzdïn suv sarkïxdï* — **مۇزدىن سۇ (جىق) سارقىدى** (سَرْقِشُورْ – سَرْقِشْماقْ *sarkïxur - sarkïxmak*).

سَجْلَشْدى saqlaxdï **چاچلاشتى.** اُلْ اِكّى بِلا سَجْلَشْدى *ol ikki bilə saqlaxdï* — **ئۇ ئىككىسى بىر - بىرى بىلەن چاچلاشتى** (سَجْلَشُورْ – سَجْلَشْماقْ *saqlaxur - saqlaxmak*).

سُجْلُشْدى suqluxdï **سۈغۇرۇشتى، چىقىرىشتى.** اُلْ مَنِكْ اَذاقْ تِنْ تِكانْ سُجْلُشْدى *ol məniŋ ażaktïn tikən suqluxdï* — **ئۇ مېنىڭ ئايىغىمدىن تىكەننى سۈغۇرۇشۇپ بەردى.** قىلىچنى قىنىدىن سۈغۇرۇشۇپ بەرسىمۇ ياكى سۈغۇرۇشۇپ باقسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُجْلُشُورْ – سُجْلُشْماقْ *suqluxur - suqluxmak*).//

308 II

سَرْلَشْدى sarlaxdï **يۆگەشتى، ئوراشتى.** مَڭا سُوْلُقْ سَرْلَشْدى *ol maŋa suvluk sarlaxdï* — **ئۇ ماڭا سەللە يۆگىشىپ بەردى.** ھەرقانداق بىر نەرسىنى يۆگەشكە ۋە يۆگەشتە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَرْلَشُورْ – سَرْلَشْماقْ *sarlaxur - sarlaxmak*).

سُزْلَشْدى sɵzləxdi **سۆزلەشتى.** اُلْ[1] مَنِكْ بِرْلا سُزْلَشْدى *ol məniŋ birlə sɵzləxdi* — **ئۇ مېنىڭ بىلەن سۆزلەشتى** (سُزْلَشُرْ – سَزْلَشْماكْ *sɵzləxür - sɵzləxmək*). **بۇ سۆزنىڭ ئەسلى** «سُوزْلَشْدى *sɵzləxdi*» **دۇر.**

---

[1] يازما نۇسخىدا «اُلْ» سۆزى يوق. جۈملىنىڭ مەنىسىگە ئاساسەن بىز بۇنى قوشۇپ قويدۇق.

سُزْلُشْدِي süzlüxdi سۈزۈلۈشتى ~ سۈزۈلدى. سُوِقْ لارْ قَمُغْ سُزْلُشْدِي - suvlar k̡amuoq süzlüxdi ھەممە سۇلار سۈزۈلدى (سُزْلُشُورْ - سُزْلُشْماكْ (süzlüxür - süzlüxmək).

سَقْلَشْدِي savlaxdï تەمسىل ئېيتىشتى. أُلْ مَانْ بِرْلا سَقْلَشْدِي - ol mənin̡ birlə savlaxdï ئۇ مېنىڭ بىلەن تەمسىل ئېيتىشتى، يەنى ئۇ ماڭا تەمسىل ئېيتتى، مەن ئۇنىڭغا تەمسىل ئېيتتىم. شۇنىڭدەك بىر - بىرىگە خەۋەر
309 II
يەتكۈزۈش، پاراڭلىشىش ۋە چۆچەك ئېيتىشقىنىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ // (سَقْلَشُورْ - سَقْلَشْماقْ savlaxur - savlaxmak).

سَقْلَشْدِي sak̡laxdï ساقلىنىشتى. بُدُونْ قَمُغْ سَقْلَشْدِي — bodun k̡amuoq sak̡laxdï ھەممە خەلق (بىر - بىرىدىن) ساقلىنىشتى (سَقْلَشُورْ - سَقْلَشْماقْ sak̡laxur - sak̡laxmak).

سُقْلُشْدِي suk̡luxdï سۇقۇلۇشتى، تىقىلىشتى، جايلاشتى. سُقْلُشْدِي نَانْ — suk̡luxdï nən̡ نەرسە جايلاشتى، يەنى بىر نەرسە يەنە بىر نەرسىنىڭ ئىچىگە كىرىپ جايلاشتى. بۇ قىلىچنىڭ ساپ تەرىپى دەستىگە چىڭ جايلاشقىنىغا ئوخشاشتۇر (سُقْلُشُورْ - سُقْلُشْماقْ suk̡luxur - suk̡luxmak).

سِقْلِشْدِي sïk̡lïxdï سىقىلىشتى، قىسىلىشتى. بُذُونْ بَرْجَا سِقْلِشْدِي bożun barqa sïk̡lïxdï ھەممە خەلق سىقىلىشتى. باشقا نەرسىلەر يەر تارلىق قىلىپ سىقىلىشىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ئۈزۈم سىقىلىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سِقْلِشُورْ - سِقْلِشْماقْ sïk̡lïxur - sïk̡lïxmak).
310 II
سُمْلُشْدِي[1] sumlïxdï كالدىرلاشتى. تَتْ قَمُغْ سُمْلُشْدِي tat k̡amuoq sumlïxdï // — پارسلار ئۆز تىلىدا كالدىرلاشتى. ھەرقانداق كىشى تۈركچىدىن باشقا بىر تىل بىلەن
374
سۆزلەشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ // (سُمْلُشُورْ - سُمْلُشْماقْ sumlïxur - sumlïxmak).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۈچىنچى ھەرپى «ل - l» ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. بېسىم ئاتالاي بۇنى زەممىلىك قىلىپ ئالغان. بىز يازما نۇسخا 244 - بەتتىكى «سُمْلُمْ sumlïm —— تۈركچە بىلمەيدىغان كىشى» ۋە بۇ پېئىلنىڭ يازما نۇسخا 574 - بەتتىكى ئاددىي دەرىجىسى «سُمْلَدِي sumlïdï —— كالدىرلىدى» ۋە 436 - بەتتىكى مەجبۇرىي دەرىجىسى «سُمْلَتِي sumlïttï —— كالدىرلاتتى»غا ئاساسەن كەسرىنى ئىناۋەتلىك قىلدۇق.

تېكىست

سرْمشْدى sarmaxdï باغلاشتى؛ يۆگەشتى، چىگىچلەشتى. اْلْ منكــا يشــغْ سَرْمَشْــدى ol maŋa yïxïq sarmaxdi — ئۇ ماڭا ئارغامچا يۆگىشىپ بەردى، خۇددى دەرەخكە ئارغامچا يۆگىگەندەك (سَرْمَشُورْ – سَرْمَشْماقْ sarmaxur - sarmaxmak).

ايشْ سَرْمَشْدي ïx sarmaxdï — ئىش چىگىچلەشتى. بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىزدۇر.

سرْمشْدي sarmaxdï سۇزۇشتى. اْلْ منكَ بلقْ سرْمشْدي ol maŋa balïk sarmaxdi ئۇ ماڭا بېلىق سۇزۇشۇپ بەردى. قازاندىن تۇتماچ (چۆپ) سۇزۇشۇپ بەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. سۈيۇق نەرسە ئىچىدىن باشقا // بىر نەرسىنى سۇزۇۋېلىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَرْمَشُورْ – سَرْمَشْماكقْ sarmaxur - sarmaxmak)[1].

311 II

تنْجشْدي tïnqïxdï تىنچىشتى. اتْلارْ قمُغْ تَنْجشْــدى ətlər kamuoq tïnqïxdi - گۆشلەر تىنچىپ قالدى (تَنْجشُورْ – تَنْجشْماقْ tïnqïxur - tïnqïxmak)[2].

سنْجشْدي sanqïxdï سانجىشتى. اْلارْ اكّــى سنْجشْــدى olar ikki sanqïxdi — ئۇلار ئىككىسى (بىر-بىرىگە خەنجەر) سانجىشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَنْجشُــورْ – سنْجشْماقْ sanqïxur - sanqïxmak). بكّلارْ سنْجشْــدي bəglər sanqïxdi — بەگلەر بىر - بىرىنى سانجىشتى ۋە تارمار قىلىشتى.//

312 II

تبْرَشْدي tapraxdï لوكولداشتى، سەكرەشتى. تڤي قمُغْ تبْرَشْدي təvə kamuoq tapraxdi — تۆگىلەر ھەممىسى سەكرەشتى (تَبْرَشُورْ – تَبْرَشْماقْ tapraxur - tapraxmak). بۇ تۆگىگە خاس سۆز[3].

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ق - k» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ك - k» غا ئۆزگەرتىلگەن. بىز بۇ پېئىلنىڭ يازما نۇسخا 438 - بەتتىكى مەجبۇريي دەرىجىسىنىڭ شەكلىگە ئاساسەن، مەستىرىنى «ق - k» بىلەن ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ بىرىنچى ھەرپى «ت - t» فەتھەلىك يېزىلغان. بىز يازما نۇسخا 565 - بەتتە بۇ پېئىلنىڭ ئاددىي دەرىجىسى «تنْجيــــدي tïnqïdi» شەكلىدە يېزىلغانلىقىنى ۋە ھازىرقى تىلىمىزدىكى قوللىنىلىشىنى ئاساس قىلىپ، «ت - t» ھەرپىنى كەسرىلىك ئالدۇق.

[3] بۇ پېئىلنىڭ ئەرەبچىسى «قفَــزتَ» ئەمەس «قفــزت» بولۇشى كېرەكلىكى ھەققىدە بېسىم ئاتالاي ئىزاھ بەرگەن. ھەقىقەتەن يازما نۇسخا 566 - بەتتە بۇ پېئىلنىڭ ئاددىي دەرىجىسى «تَبْريــدي» ئەرەبچىدە «وَثَــبَ - سەكرەش» دەپ ئىزاھلانغان. بىزمۇ شۇنى ئاساس قىلدۇق.

تترْشدى tatruxdï تېتىتقۇزۇشتى. الارْ بِرْ اِكنديكا اتْ تترْشدى olar bir ikindigə ət tatruxdï — ئۇلار بىر - بىرىگە گۆش (ئەت) تېتىتقۇزۇشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَتْرُشُورْ - تَتْرُشْماقْ tatruxur - tatruxmak).

تتْرشْدى titrəxdi تىترەشتى. كتى تُمْلغْدنْ تتْرَشْدى kixi tumlïqdïn titrəxdi — كىشلەر سوغۇقتىن تىترەشتى. ھەر قانداق بىر نەرسە چۆۋۈلۈپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تِتْرَشُورْ - تِتْرَشْماكْ titrəxür - titrəxmək).

313 II

قبْرْشدى ķopruxdï قوپۇرۇشتى. اُلْ مَنكا قُشْ// قُبْرْشْدى ol maŋa ķux ķopruxdï — ئۇ ماڭا قۇشنى قوپۇرۇشۇپ بەردى. ھەرقانداق نەرسىنى قوپۇرۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قُبْرُشُورْ - قُبْرُشْماقْ ķopruxur - ķopruxmak).

قتْرشدى ķutruxdï قۇتراشتى. اغلانْ قتْرْشدى oqlan ķutruxdï — باللار قۇتراشتى (قُتْرُشُورْ - قُتْرُشْماقْ ķutruxur - ķutruxmak).

قتْرْشدى ķotruxdï تۆكۈشتى، بوشىتىشتى. الْ منكا قاب قتْرْشدى ol maŋa ķap ķotruxdï — ئۇ ماڭا قاپ بوشىتىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قُتْرُشُورْ - قُتْرُشْماقْ ķotruxur - ķotruxmak).// 375

قجْرْشْدى ķaqruxdï قاچۇرۇشتى. الارْ اكّى قجْرْشدى olar ikki ķaqruxdï — ئۇلار ئىككىسى (بىر - بىرىنى) قاچۇرۇشتى (قجْرُشُورْ - قجْرُشْماقْ ķaqruxur - ķaqruxmak).

قرْدشْدى ķurdaxdï قۇرداشتى، قۇرداشلىق قىلدى. الْ بگْ برْلا قرْدشدى ol bəg birlə ķurdaxdï — ئۇ بەگ بىلەن قۇرداشلىق قىلدى، يەنى بەگ بىلەن بىر قاتاردا// ئولتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قرْدشُورْ - قرْدشْماقْ ķurdaxur - ķurdaxmak).

314 II

قذْرشْدى ķażrïxdï قايرىشتى، تولغاشتى: رەت قىلىشتى. الْ منكْ برْلا بُيُونْ قذْرشْدى ol məniŋ birlə boyun ķażrïxdï — ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) بويۇن قايرىشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. الارْ اِكّى سُوزْ قَذْرِشْدى

ئۇلار ئىككىسى (بىر - بىرىنىڭ) سۆزىنى رەت قىلىشتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: —olar ikki søz kaźrixdï

| | |
|---|---|
| ايشي اَنِكْ اَرْتَشِبْ | ïxï anïŋ artaxïp |
| اُغْرَقْ بِلا اُرْتَشِبْ | oɋrak bilə ərtəxip |
| بُيْنِنْ اَلِبْ قَذْرِشِبْ | boynïn alïp kaźrïxïp |
| تُتْغُنْ اَلِبْ قُلْ سَتارْ | tutoɋun alïp kul satar |

[ئۇنىڭ ئىشى بۇزۇلۇپ،

315 II

ئوغراق بىلەن ئۆرتىشىپ (ئوت قويۇشۇپ)،//

بويىنىنى ئېلىپ قايرىشىپ،

تۇتقۇن ئېلىپ قۇل ساتىدۇ.]

بىر تۇتقۇن تەسۋىرلىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇنىڭ ئىشى چاتاق بولدى، ئۇلارنىڭ ھەممە ئايماقلىرى باشقا قەبىلىلەرگە دەھشەت سالدى، بىر - بىرىنىڭ بويۇنلىرىنى قايرىشقاندىن كېيىن ئەسىر ئېلىندى، تۆلەم ئۈچۈن قۇل قىلىنىپ سېتىلىدىغان بولدى.

قِسْرُشْدِي k̡ïsruxdï قىسقارتىشتى. اُلْ انكَرْ قِسْماقْ قِسْرُشْدِي —ol aŋar kïsmak kïsruxdï ئۇ ئۇنىڭغا ئۆزەڭگە بېغىنى (قېيىشىنى) قىسقارتىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قِسْرِشُورْ - قِسْرِشْماقْ kïsrïxur - kïsrïxmak)[1].

قَقْرُشْدِي k̡avruxdï قورۇشتى. اُلْ منكا تَرِغْ قَقْرُشْدِي ol maŋa tariɋ kavruxdi - ئۇ ماڭا بۇغداي قورۇشۇپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ سۆز «غ - ɋ» ھەرپى بىلەن «قَغْرُشْدِي kaɋruxdi» مۇ دېيىلىدۇ (قَقْرُشُورْ - قَقْرُشْماقْ kavruxur - kavruxmak).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلدىكى «ر - r» ھەرپىگە ئۆتكەن زامان شەكلىدە زەممە، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكلىدە كەسرە قويۇلغان. بىز ئەينەن ئالدۇق.

316 II

قَقْرَشْدِي k,ak,raxdï قاقشىدى، تارتىلدى، قاغجىرىدى.// سُوڤْ لارْ قَمُغْ قَقْرَشْدِي — سۇلار پۈتۈنلەي تارتىلدى. suvlar kamuoq kakraxdï ھەرقانداق سۈيۈق نەرسە ئازايسا ۋە تارتىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قَقْرَشُورْ – قَقْرَشْمَاقْ (kakraxur - kakraxmak). شۇنىڭدەك ئىششىق يانسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قِقْرِشْدِي k,ïk,rïxdï قىرقىراشتى، ۋارقىراشتى. ارِنْ قَمُغْ قِقْرِشْدِي — ərən kamuoq kïkrïxdï ھەممە ئادەملەر قىرقىراشتى (قِقْرِشُورْ – قِقْرِشْمَاقْ (kïkrïxur - kïkrïxmak).[1]

قُبْزَشْدِي k,obzaxdï قوبۇز چېلىشتى. قِيزْلارْ قُبْزَشْدِي kïzlar kobzaxdï — قىزلار (بەسلىشىپ) قوبۇز چېلىشتى (قُبْزَشُورْ – قُبْزَشْمَاقْ (kobzaxur - kobzaxmak).

قَرْغَشْدِي k,aroqaxdï قارغاشتى. اُلارْ اِكّى قَرْغَشْدِي olar ikki karoqaxdï —

317 II

ئۇلار ئىككىسى (بىر - بىرىنى) قارغاشتى// (قَرْغَشُورْ – قَرْغَشْمَاقْ (karoqaxur - karoqaxmak).

قِرْغَشْدِي k,ïroqaxdï لەنەت ئوقۇشتى. اُلارْ اِكّى قِرْغَشْدِي olar ikki kïroqaxdi - ئۇلار ئىككىسى// (بىر - بىرىگە) لەنەت ئوقۇشتى (قِرْغَشُورْ - قِرْغَشْمَاقْ (kïroqaxur - kïroqaxmak).

يَسْغَشْدِي tasoqaxdï كاچاتلاشتى. اُلارْ اِكّى يَسْغَشْدِي olar ikki tasoqaxdï — ئۇلار ئىككىسى (بىر - بىرىنى) كاچاتلاشتى (يَسْغَشُورْ – يَسْغَشْمَاقْ (tasoqaxur - tasoqaxmak). ياردەملىشىش ۋە بەسلىشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىللىنىڭ بىرىنچى ھەرپى «ق – k» ئۆتكەن زاماندا ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلىپ، كېيىن فەتھە سىزىۋېتىلگەن، كەلگۈسى زامان بىلەن مەستەردىمۇ ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. بىز «دىۋان» نىڭ باشقا ئورۇنلىرىدا بۇ پېئىللىنىڭ بىرىنچى ھەرپى «ق – k»نىڭ كەسرىلىك كەلگەنلىكىنى ۋە ھازىرقى قوللىنىلىشىنى نەزەردە تۇتۇپ، كەسرىلىك قىلىپ ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىللىنىڭ ھەر ئۈچىلا شەكلىدە بىرىنچى ھەرپ «ى - يا» بىلەن يېزىلغان. بىز بۇ پېئىللىنىڭ يازما نۇسخا 570 - بەتتىكى ئاددىي دەرىجىسى «تَسْغَادى» ۋە 433- بەتتىكى مەجبۇرىي دەرىجىسى «...» غا ئاساسەن، ئۇنى «ت- t» بىلەن ئالدۇق.

تُلْغَشْدِي tolqaxdï تولغاشتى، تولاشتى. اُلْ مَنِنْكْ بِرْلَا يُونْكْ تُلْغَشْدِي ol mәniŋ birlә yuŋ tolqaxdï ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) يۇڭ تولاشتى. ھەرقانداق نەرسىنى تولغاشقىنىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. كىشىنىڭ قورسىقى 318 II تولغىسىمۇ // شۇنداق دېيىلىدۇ (تُلْغَشُورْ — تُلْغَشْمَاقْ tolqaxur - tolqaxmak).

قَرْقَشْدِي ķarvaxdï مالتىلاشتى، ئىزدەشتۇردى، قاراشتۇردى. اُلْ مَنْكَا سُوْدَا نَانْكْ قَرْقَشْدِي — ol maŋa suvda nәŋ ķarvaxdï — ئۇ ماڭا سۇدىن بىر نەرسە مالتىلىشىپ بەردى. قاراڭغۇدا قول بىلەن بىر نەرسىنى ئىزدەشتۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قَرْقَشُورْ — قَرْقَشْمَاقْ ķarvaxur - ķarvaxmak).

قُرْقُشْدِي ķorķuxdï قورقۇشتى. اُلَارْ اِكِّي قُرْقُشْدِي لَارْ olar ikki ķorķuxdïlar ئۇلار ئىككىسى (بىر - بىرىدىن) قورقۇشتى (قُرْقُشُورْ — قُرْقُشْمَاقْ ķorķuxur - ķorķuxmak).

قِرْقِشْدِي ķïrķïxdï قىرقىشتى. اُلْ مَنْكَا يُونْكْ قِرْقِشْدِي ol maŋa yuŋ ķïrķïxdï — ئۇ ماڭا يۇڭ قىرقىشىپ بەردى (قِرْقِشُورْ — قِرْقِشْمَاقْ ķïrķïxur - ķïrķïxmak).

قِزْلَشُو ķïzlaxu: اُلْ مَنِنْكْ بِرْلَا اُقْ اَتِّي قِزْلَشُو ol mәniŋ birlә oķ attï ķïzlaxu — ئۇ مېنىڭ بىلەن دېدەك قىز تىكىشىپ ئوق ئېتىشتى (قِزْلَشُورْ — قِزْلَشْمَاقْ ķïzlaxur - ķïzlaxmak).

319 II

قَرْمَشْدِي ķarmaxdï قارماشتى، بۇلاشتى، قارماللاشتى. اُلْ مَنِنْكْ // بِرْلَا تَفَارْ قَرْمَشْدِي ol mәniŋ birlә tavar ķarmaxdï — ئۇ مېنىڭ بىلەن (بەسلىشىپ) مال بۇلاشتى. بۇلاشقا ياردەملەشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قَرْمَشُورْ — قَرْمَشْمَاقْ ķarmaxur - ķarmaxmak). بۇنىڭ ئەسلى «قَرْمَالَشْدِي — قَرْمَالَشُورْ — قَرْمَالَشْمَاقْ ķarmalaxdï - ķarmalaxur - ķarmalaxmak» دۇر.

قَسْتَشْدِي ķasnaxdï[1] تىترەشتى، غىڭشىشتى. اِتْ قَمُغْ تُمْلُغْدِنْ قَسْتَشْدِي ït ķamuq tumluqdïn ķasnaxdï — ھەممە ئىتلار سوغۇقتىن (تىترەپ) غىڭشىشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قَسْتَشُورْ — قَسْتَشْمَاقْ ķasnaxur - ķasnaxmak).

[1] بۇ سۆز بۇ يەردە «قَسْتَشْدِي» شەكلىدە يېزىلغان، ئەمما يازما نۇسخا 438- بەتتە «قَسْنَتِي»، 576- بەتتە «قَسْنَادِي» شەكلىدە يېزىلغان. شۇڭا بىز «ķasnaxdï» دەپ ئالدۇق ھەم كەلگۈسى زامان شەكلىنى قوشۇپ قويدۇق.

# بەش ھەرپلىكلەر بابلىرى

## ئوتتۇرا ھەرپى ھەر خىل ھەرىكىلىك فعلعَلْدِ fəəl`əldi شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

سلمْلشْـــــدِ salïmlaxdï جىدەللەشتى، تاكاللاشتى. انـــكْ بــرْلا سلمْلشْـــدِ *anïŋ birlə salïmlaxdï* —— ئۇنىڭ بىلەن جىدەللەشتى (سَلِمْلَشُورْ - سَلِمْلَشْــماقْ *salïmlaxur - salïmlaxmak*).

قُنْقلشْـــــدِ k̦onuk̦laxdï مېھمان قىلىشىشتى. اُلارْ اكّـــــي قُنْقلشْـــــدِ *olar ikki konuklaxdï* —— ئۇلار ئىككىسى (بىر - بىرىنى) مېھمان قىلىشىشتى (قُنُقْلَشُورْ - قَنُقْلَشْماقْ *konuklaxur - konuklaxmak*).

بۇ خىل پېئىللارنىڭ ئالدىنقىسى («سَلمْلشْــماقْ») دىن باشقىسى تۈپ 375 II پېئىل ئەمەس، لېكىن ئۈچ ھەرپلىك/ئىسىملاردىن قىماردا تىكىش (دو چىقىش) مەنىسىنى بېرىدىغان پېئىللار ياسىلىدۇ. «اَنِــكْ بِــرْلا اُيْنــادِ يَرِقْلَشُـــو *anïŋ birlə oynadï yarïk̦laxu* ئۇنىڭ بىلەن ساۋۇت تىكىشىپ ئوينىدى، كىم ئۇتسا (ساۋۇتنى) شۇ ئالىدۇ». بۇ پېئىل بەسلىشىش ياكى بىر - بىرىگە ئۇيغۇنلىشىش مەنىسىدىمۇ كېلىدۇ. «اُلارْ اكّي قُنْقلشْدِ *olar ikki konuklaxdï* —— ئۇلار ئىككىسى (بىر - بىرىنى) مېھمان قىلىشىشتى». مۇشۇنداق مەنىنى بىلدۈرۈشتە ئۈچ ھەرپ، تۆت ھەرپ ۋە ئۇنىڭدىن كۆپ ھەرپلەردىن تۈزۈلگەن سۆزلەر مۇشۇ ئۆلچەم بويىچە ياسىلىدۇ.

بَرمْسنْدِ barïmsïndï بارىدىغاندەك كۆرۈندى. اُلْ اڤْكا برمْسنْدِ *ol əvgə barïmsïndï* —— ئۇ ئۆيگە (بارمايدىغان بولسىمۇ) بارىدىغاندەك كۆرۈندى (بَرمْســنُورْ - بَرمْســنْماقْ *barïmsïnur - barïmsïnmak*).

ترمْسنْدي tarïmsïndï تېرىيدىغاندەك كۆرۈندى. اَلْ ترغْ ترمْسنْدي ol tarïq tarïmsïndï — ئۇ (ئاشلىق تېرىمايدىغان بولسىمۇ) ئاشلىق تېرىيدىغاندەك كۆرۈندى (ترمْسنُورْ - ترمْسنْماقْ tarïmsïnur - tarïmsïnmak).

376 II

كلمْسنْدي kəlimsindi كېلىدىغاندەك كۆرۈندى. اَلْ برُو//كَلمْسنْدي ol bərü kəlimsindi — ئۇ بېرى كېلىدىغاندەك كۆرۈندى (كَلمْسنُورْ - كَلمْسنْماكْ

395

//.(kəlimsinür - kəlimsinmək

كُلُمْسنْدي külümsindi كۈلگەندەك كۆرۈندى. ار كُلُمْسنْدي ər külümsindi — ئادەم كۈلگەندەك كۆرۈندى، يەنى ئۆزىنى كۈلگەن قىلىپ كۆرسەتتى (كُلُمْسنُورْ - كُلُمْسنْماكْ külümsinür - külümsinmək).

بۇ پېئىللار ئەسلىدە ئىككى ھەرپلىك ئىدى. يىلتىزغا «مْسن msïn//msin» قوشۇمچىسى قوشۇلۇش بىلەن بەش ھەرپلىككە ئايلاندى. بۇ قوشۇمچە ئاشۇنداق مەنىلەرنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئۈچ ھەرپتىن، تۆت ھەرپتىن، بەش ھەرپتىن تۈزۈلگەن پېئىللارغىمۇ قوشۇلىدۇ. بۇ پېئىل ئەرەبچىدىكى «تفاعل təfaul» ۋەزنىدىكى سۆزلەرگە ئوخشايدۇ. مەسىلەن: «تعاقل الرّجل — ئادەم (مەلۇم ئىشتىن) خەۋىرى بولسىمۇ، ئۆزىنى خەۋىرى يوقتەك قىلىپ كۆرسەتتى»، «تضاحن — ئۇ ئەمەلدە كۈلمىگەن بولسىمۇ، ئۆزىنى كۈلۈۋاتقاندەك قىلىپ كۆرسەتتى» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ مەنە ئىپادىلەنمەكچى بولسا، ئۇنىڭ قائىدىسى مۇنداق بولىدۇ: ئەسلىي سۆزنىڭ ئاخىرقى ھەرپى فەتھەلىك بولسا فەتھەلىك، زەممىلىك بولسا زەممىلىك،

377 II

كەسرىلىك بولسا كەسرىلىك پېتىچە قېلىۋېرىدۇ. فەتھەلىك كەلگىنىگە//مىسال: «اَلْ اَنْدنْ نَاَنْكْ تلَمْسنْدي ol andïn nəŋ tiləmsindi — ئۇ ئۇنىڭدىن بىر نەرسە تىلەۋاتقاندەك كۆرۈندى»، «اَلْ بجاكْ بلَمْسنْدي ol piqək biləmsindi — ئۇ پىچاق (بىلىمىگەن بولسىمۇ) بىلەۋاتقاندەك كۆرۈندى». بۇلارنىڭ بۇيرۇق شەكلى «تيلا tilə — تىلە»، «بيلا bilə — بىلە» بولۇپ، «ل l -» ھەرپى ئەسلىدە فەتھەلىك ئىدى، ئۆز پېتىچە قېلىۋەردى. زەممىلىك كەلگىنىگە مىسال: «اَلْ مڭا تلمْ كُلُمسنْدي ol maŋa təlim külümsindi — ئۇ ماڭا كۆپ كۈلىدىغاندەك كۆرۈندى»، «اَلْ يُقارُو تُرُمْسنْدي ol yokaru turumsïndï — ئۇ (قوپمىغان بولسىمۇ) قوپۇۋاتقاندەك كۆرۈندى». بۇلارنىڭ بۇيرۇق شەكلى «كُلْ kül — كۈل»،

«تُـــرْ tur — تۈر، قـوپ» بولـۇپ، «ل — l» ۋە «ر — r» ھەرپلىرى ئەسلىدە ساكىنلىق ئىدى. مۇشۇ مەنىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن زەممىلىك قىلىندى. چۈنكى، بۇ سۆزلەرنىڭ بىرىنچى ھەرپلىرى زەممىلىك بولغاچقا شۇنىڭغا ماسلاشتى.

پەقەت ئىككى ھەرپتىن تۈزۈلگەن پېئىللاردىلا بىرىنچى ھەرپ فەتھەلىك كەلسە، ئىككىنچى ھەرپ كەسرىلىك قىلىنىدۇ، فەتھەلىك كەلگەن بىرىنچى ھەرپكە ماسلاشتۇرۇلمايدۇ. مەسىلەن: «اَلْ اَفْكا بَرِمْسِنْدي ol əvgə barimsindi — ئۇ ئۆيگە 378 II بارىدىغاندەك كۆرۈندى»، «اَرْ // سُفْقا قَرِمْسِنْدي ər suvka karimsindi — ئادەم سۇغا 396 قاقاۋاتقاندەك كۆرۈندى،// يەنى بوغۇزىغا سۇ تۇرۇپ قالغاندەك كۆرۈندى». يۇقىرىدا ئېيتىلغان سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن، بۇ پېئىللارنىڭ يىلتىزىدىكى ئىككىنچى ھەرپ فەتھەلىك قىلىنمىدى.

ئىككى ھەرپتىن تۈزۈلگەن پېئىللارنىڭ ئاۋۋالقى ھەرپى كەسرىلىك بولسا، كەسرىلىك پېتى قالىدۇ. مەسىلەن: «اَلْ اَفْكا كَرِمْسِنْدي ol əvgə kirimsindi ئۇ ئۆيگە كىرىدىغاندەك كۆرۈندى»، «اَلْ يَرْماقْ تَرِمْسِنْدي ol yarmak tərimsindi — ئۇ پۇل (ۋە باشقا نەرسىلەرنى) تېرىدىغاندەك كۆرۈندى».

بۇ قوشۇمچىدىكى «م — m» ھەرپى ھەمىشە ساكىنلىق، «س — s» ھەرپى ھەمىشە كەسرىلىك، «ن — n» ھەرپى ساكىنلىق بولىدۇ. ھەرىكىلەرنىڭ ھەممىسى قوشۇمچىنىڭ ئالدىدىكى ھەرپكە باغلىق بولىدۇ. مەن بۇ توغرىدا ئىككى ھەرپلىك پېئىللار بابىدا ئېيتتىم.

ئۈچ ھەرپلىك پېئىللارغا كەلسەك: «اُلْ اَنى قَجْرُمْسِنْدي ol ani kaqrumsindi — ئۇ ئۇنى (قاچۇرمىغان بولسىمۇ) قاچۇرىدىغاندەك كۆرۈندى»، «اُلْ انَكْ يازُقِنْ كَجْرُمْسِنْدى ol aniŋ yazukin kəqrümsindi — ئۇ 379 II ئۇنىڭ گۇناھىنى (ئەمەلىيەتتە كەچۈرمىگەن بولسىمۇ)// كەچۈرگەن بولۇپ كۆرۈندى». بۇ يەردە «ر — r» ھەرپى زەممىلىك كەلگەن. چۈنكى، بۇ قىسىمدا «قَجُرْ kaqur» سۆزىدىكى «ج — q» ھەرپىنىڭ ھەرىكىسى (زەممە) «ر — r» ھەرپىگە يۆتكىلىپ، «ج — q» ھەرپى ساكىنلىق قىلىنغان. ئۈچ ھەرپلىكلەردە سۆزنىڭ ئوتتۇرا ھەرپى ئاخىرقى ھەرپكە يېقىن بولغانلىقتىن ئۇنىڭ ھەرىكىسى قىسقارتىلىدۇ. تۆت ھەرپلىكلەرگە مىسال: «اَرْ اتْ سُقْغَرمْسِنْدي ər at suvqarimsindi — ئادەم ئات

سۇغىرىۋاتقان بولۇپ كۆرۈندى». بۇنىڭدا «غ - oq» ھەرپى فەتھەلىك بولغاچقا، «ر - r» ھەرپى كەسرىلىك قىلىندى، چۈنكى فەتھە بىلەن كەسرە خۇددى ئىككى ھەرپلىكلەردە قارىمۇ قارشى بولمىغىنىدەك، بۇ يەردىمۇ قارىمۇ قارشى بولمايدۇ. مەسىلەن: «بَرمْسـنْدي *barïmsïndï* — بارىدىغاندەك كۆرۈندى»، شۇنىڭدەك «تىلەيدىغاندەك كۆرۈندى» سۆزى «تىمْسنْدي *tilimsindi* » دېيىلمەي «تلَمْسـنْدي *tiləmsindi*» دېيىلىدۇ. چۈنكى، بۇنىڭ ئەسلى تۆت ھەرپلىك «تــلا *tilə* — تىلە» دۇر. بۇ سۆزنىڭ ئاخىرقى ھەرپى يەنى «ا ئەلىف» قىسقارتىلغان. چۈنكى، 380 II پېئىلغا بۇ قوشۇمچىلار قوشۇلۇش بىلەن سۆزنىڭ ئاخىرقى ھەرپى// بولغان «ا - ئەلىف» تەلەپپۇزدا سىڭىشىپ كېتىدۇ ۋە يېزىقتا ساقلانمايدۇ. ئۈچ ھەرپلىك پېئىل ئىككى ھەرپلىك پېئىلغا ئوخشاپ قالماسلىقى ئۈچۈن «ا - ئەلىف» قىسقارتىلغاندىن كېيىن، «ل - l» ھەرپىنى كەسرىلىك قىلىش توغرا بولمايدۇ. 397 مەسىلەن:// «يرنـدق تمْسـنْدي *yarïndak tilimsindi* — تاسما تىلىدىغاندەك كۆرۈندى، ئۆزىنى تاسما تىلىدىغاندەك قىلىپ كۆرسەتتى»، «بجـاكْ بمْسـنْدي *piqək biləmsindi* — پىچاق بىلەيدىغاندەك كۆرۈندى» سۆزلىرىدىكى «ل - l» ھەرپى كەسرىلىك قىلىنسا، «ئىشنى بىلىدىغاندەك كۆرۈندى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «ايـشْ بمْسـنْدي *ix bilimsindi*» دېگەندىكى «بلمْسـنْدي *bilimsindi*»گە ئوخشاپ قالىدۇ. بۇ سۆز ئىككى ھەرپتىن تۈزۈلگەن، ئالدىنقىلىرى ئۈچ ھەرپتىن تۈزۈلگەن. يۇقىرىدا، ئۈچ ھەرپلىكلەر توغرىسىدىكى قائىدىدە، «قجرْ *kaqur*»، «كَجُرْ *kəqür*» دېگەن پېئىللاردىكى ئوتتۇرانچى ھەرپىنىڭ ھەرىكىسى قىسقارتىۋېتىلىدۇ، دېگەنىدۇق. بۇ قىسىمدا «ج - q» ھەرپىنى ساكىنلىق قىلىپ «قجرْمْسـنْدي *kaqrumsïndï* — قاچۇرىدىغاندەك كۆرۈندى» دېسەك، بۇ سۆزدىكى «ج - q» ھەرپىنىڭ ھەرىكىسى ئۇنىڭدىن كېيىنكى «ر - r» ھەرپىگە كۆچۈرۈلگەن بولىدۇ. فەتھە كەسرە بىلەن زىت بولمىغىنى ئۈچۈن ئۇز پېتىچە 381 II قېلىۋەرگەن. زەممە كەسرىگە زىت بولغىنى ئۈچۈن// «ر r» ھەرپى كەسرىلىك قىلىنمىغان. مەسىلەن: «اُلْ اَنى تُذْغُرُمْسنْدي *ol anï tożqurumsïndï* — ئۇ ئۇنى

---

بۇ سۆز بۇ يەردە ئۈچ ھەرپلىك قىلىپ يېزىلىپ قالغان بولسىمۇ، يازما نۇسخا 396 ـ بەتتە «تيلا» شەكلىدە تۆت ھەرپلىك قىلىپ يېزىلغان.

تويغۇزىدىغانىدەك كۆرۈنىدى». مەن سۆزلەپ ئۆتكەن بۇ قائىدىلەر پۈتۈن تۈركىي تىللاردىكى ھەممە پېئىللارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ھېچقايسىسى بۇ قائىدىدىن چىقىپ كەتمەيدۇ.

بۇ بابتا بەش ھەرپتىن تۈزۈلگەن پېئىللاردىن مۇشۇ مەنىنى ئىپادىلەيدىغان بىرلا پېئىل بولۇپ، ئۇ بولسىمۇ «اُلْ منكا يرمْسنْدى *ol maŋa yaramsïndï* — ئۇ ماڭا (ئۆزىنى) ئوبدانچاق قىلىپ كۆرسەتتى، خۇشامەت قىلدى»دۇر (يَرمْسنُورْ يَرَمْسنْماقْ *yaramsïnur - yaramsïnmak*).

قسرْقنْدِي *kïsïrkandï* قىزغاندى، قىسىپ تۇتتى. ار تقارن قسرْقنْدِي *ər tavarïn kïsïrkandï* — ئادەم مېلىنى قىزغاندى، (سەرپ قىلىشتىن ئەنسىرەپ) قىسىپ تۇتتى (قسرْقنُورْ قسرْقنْماقْ *kïsïrkanur - kïsïrkanmak*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*əltip tarïɣ kożmadï* — اِلْتِبْ تَرِغْ قُذْمَدِي

*sïqɣan takï sikïrkan* — سچْغانْ تَقى سقرْقانْ

382 II

*kizləp nəlük kütərsən* — كِزْلَبْ نالُكْ كُتَرْسَنْ

*əmdi anï kïsïrkan* — اَمْدى اَنِى قسرْقانْ

[ئاشلىقنى توشۇپ قويمىدى،
چاشقان بىلەن تۈلۈمچاشقان،
نېمىسىنى يوشۇراتتىڭ،
ئەمدى ئۇنى قىزغان.]

ئۆز بالا - چاقىسىغىمۇ پىخسىقلىق قىلغان كىشىگە كىنايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: يىغقان ئاشلىقىڭنى چاشقان ۋە ھۆدىگەن (تۈلۈمچاشقان) بىر تالمۇ قالدۇرماي توشۇپ بولدى؛ ئەمدى قىسىۋال، ئۇنى بالا - چاقاڭغىمۇ يېدۈرمە.

بُلتْلَنْدِي *bulïtlandï* بۇلۇتلاندى. كُوكْ بُلتْلَنْدِي *kok bulïtlandï* — كۆك (ئاسمان) بۇلۇتلاندى (بُلتْلَنُورْ — بُلتْلَنْماقْ *bulïtlanur - bulïtlanmak*).

383 II

بغرْلندى baqïrlandï ببغىردەك بولدى، ئۆپۆدى. قانْ // بَغِرْلَنْدِي *kan baqïrlandï* — قان ببغىردەك بولدى، تۇگۇر - تۇگۇر بولۇپ ئۆپۆدى. سۆت قېتىق بولۇپ ئۆيۆسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بغرْلنور - بغرْلْنماق *baqïrlanur - baqïrlanmak*) .398

بُتقْلنْدي putak̡landï پۇتاقلاندى، شاخلاندى؛ تارماقلاندى. يِغاجْ بُتقْلنْدي *yïqaq putak̡landï* دەرەخ پۇتاقلاندى. سُوِقْ بُتقْلنْدي *suv putak̡landï* سۇ تارماقلاندى. بۇنىڭ ئەسلى «بُتق *putak̡* پۇتاق، شاخ» تۇر (بُتقْلنور - بُتقْلنْماقْ *putak̡lanur - putak̡lanmak̡*).

بشقْلنْدي baxak̡landï باشاقلاندى، باشاق بىكىتىلدى. سُنْكُو بشقْلنْدي *süŋü baxak̡landï* — نەيزە باشاقلاندى، نەيزىگە ئۇچ بېكىتىلدى. ئوققا ئۇچ بېكىتىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَشَقْلَنُورْ - بَشَقْلَنْماقْ *baxak̡lanur - baxak̡lanmak̡*).

بلقْلنْدي balïk̡landï بېلىقلاندى. كُوْلْ بلقْلنْدي *kəl balïk̡landï* كۆل بېلىقلاندى. بېلىقلىق بولدى. ئارغۇلار بىر يەر پاتقاق بولسا شۇنداق دەيدۇ. ئۇيغۇرلار بىر يەر

384 II

شەھەرلىك (قەلئەلىك) بولسا شۇنداق دەيدۇ // (بلقْلنور - بلقْلنْماقْ *balïk̡lanur - balïk̡lanmak̡*).

بجاكْلنْدي piqəkləndi پىچاقلاندى، پىچاقلىق بولدى. ارْ بجاكْلنْدي *ər piqəkləndi* — ئادەم پىچاقلىق بولدى (بجاكْلنور - بجاكْلنْماكْ *piqəklənür - piəqklənmək*).

تُبْتْلنْدي tübütləndi تۈبۈت بولۇۋالدى. ارْ تُبْتْلنْدي *ər tübütləndi* — ئادەم تۈبۈت بولۇۋالدى، تۈبۈت قىياپىتىگە كىردى. تۈبۈتلەر تۈرك ئېلىگە باشقا جايدىن كېلىپ ئورۇنلىشىپ قالغان كىشىلەردۇر (تُبْتْلنور - تُبْتْلنْماكْ *tübütlənür - tübütlənmək*).

تتغْلندي tatïqlandï تەم كىردى، تاتلىق بولدى. اُزُمْ تتغْلندي *üzüm tatïqlandï* ئۈزۈم تاتلىق بولدى، ئۈزۈمگە تەم كىردى. ھەرقانداق نەرسىگە تەم كىرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَتغْلُنورْ - تَتغْلنْماقْ *tatïqlanur - tatïqlanmak̡*).

تُتقْلنْدي tutuk̡landï تۇتۇقلۇق بولدى. اُراغُتْ تُتقْلنْدي *uraqut tutuk̡landï* ئايال تۇتۇقلۇق بولدى، ئالدىدا خىزمەت قىلىدىغان ئاغۋات ئاغىسىغا ئىگە بولدى

385 II

(تُتُقْلُنورْ - تُتُقْلَنْماقْ *tutuk̡lanur - tutuk̡lanmak̡*). //

تُرُقْلنْدِي turukландï ئورۇق كۆردى، ئورۇق ھېسابلىدى. اُلْ بُو اتِغْ تُرُقْلنْدِي — ol bu atïq turuklandï — ئۇ بۇ ئاتنى ئورۇق كۆردى. ئاتتىن باشقىسىنى ئورۇق كۆرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُرُقْلنُورْ – تُرُقْلنْماقْ turuklanur - turuklanmak).

تُلُمْلنْدِي tolumlandï قورالLاندى. ارْ تُلُمْلنْدِي ər tolumlandï — ئادەم قورالLاندى، قورال - ياراغلىرىنى ئاستى (تُلُمْلنُورْ – تُلُمْلنْماقْ tolumlanur - tolumlanmak).

جُبُرْلنْدِي qüpürləndi چۆپۈرلاندى، چۆپۈرلۈق بولدى. اجْكُو جُبُرْلنْدِي əqkü qüpürləndi ئۆچكە چۆپۈرلاندى (جُبُرْلنُورْ – جُبُرْلنْماكْ qüpürlənür - qüpürlənmək).

جبشْلنْدِي qəbixləndi چىۋىشلەندى، چىۋىش بولدى. اغْلاقْ جبشْلنْدِي — ئوغلاق چىۋىش بولدى. ئوغلاق ئالتە ئايلىق بولغاندا oqlak qəbixləndi چىۋىش دېيىلىدۇ (جَبِشْلَنُورْ – جَبِشْلَنْماكْ qəbixlənür - qəbixlənmək).

جرُقْلنْدِي qaruklandï چورۇقلۇق بولدى. ارْ جرُقْلنْدِي ər qaruklandï — ئادەم چورۇقلۇق بولدى، 386 II // چورۇققا ئىگە بولدى (جرُقْلنُورْ – جرُقْلنْماقْ qaruklanur - qaruklanmak).

جَجَكْلنْدِي qəqəkləndi چېچەكلىدى. يغاجْ جَجَكْلنْدِي yïqaq qəqəkləndi دەرەخ چېچەكلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (جَجَكْلَنُورْ – جَجَكْلَنْماكْ 399 // qəqəklənür - qəqəklənmək).

سُكُتْلنْدِي söğütləndi سۆگەتلەندى، سۆگەتلىك بولدى. يِرْ سُكُتْلنْدِي yər söğütləndi — يەر سۆگەتلىك بولدى (سُكُتْلنُورْ – سُكُتْلنْماكْ söğütlənür - söğütlənmək).

سُغُقْلنْدِي sooqukландï سوغۇق كۆردى، سوغۇق ھېسابلىدى. اُلْ بُو يِرِكْ سُغُقْلنْدِي — ol bu yərig sooqukландï — ئۇ بۇ يەرنى سوغۇق كۆردى. ھەرقانداق نەرسىنى سوغۇق كۆرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سُغُقْلنُورْ – سُغُقْلنْماقْ sooqukланur - sooqukланmak).

سُقِغْلنْدِي suviqlandï سۈيۈق كۆردى، سۈيۈق ھېسابلىدى. اُلْ بالِغْ سُقِغْلنْدِي — ol balïq suviqlandï — ئۇ بال (ھەسەل)نى سۈيۈق كۆردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق 387 II // (سُقِغْلَنُورْ – سُقِغْلَنْماقْ suviqlanur - suviqlanmak).

قنتْلنْدِي kanatlandï قاناتلاندى. ارْ قنتْلنْدِي ər kanatlandï — ئادەم قاناتلاندى، يەنى ئۇچقۇر ئاتقا ئىگە بولدى، تىلىكىگە يېتىدىغان بولدى. قُشْ قنتْلنْدِي

kux kanatlandi — قوْش قاناتلاندى، قانات چىقاردى (قنتْلنُور - قنتْلنْماق
kanatlanur - kanatlanmak).

قلجْلندي kïlïqlandï قىلىچلاندى، قىلىچلىق بولدى. ارْ قلجْلنْدي ər kïlïqlandï — ئادەم قىلىچلاندى (قلجْلَنُورْ - قلجْلَنْماقْ kïlïqlanur - kïlïqlanmak).

جغرْلنْدي qaoqïrlandï شەربەتلىك بولدى، شارابلىق بولدى. ارْ جغرْلنْدي ər qaoqïrlandï — ئادەم شەربەتلىك بولدى ياكى شارابلىق بولدى (جغرْلنُورْ - جَغرْلَنْماقْ qaoqïrlanur - qaoqïrlanmak).

جغرْلنْدي qïoqïrlandï چىغىرلاندى، چىغىر يول پەيدا بولدى. يِيرْ جغرْلنْدي yər qïoqïrlandï — يەر چىغىرلاندى، يەردە چىغىر يول پەيدا بولدى (جغرْلنُورْ - جغرْلَنْماقْ qïoqïrlanur - qïoqïrlanmak).

388 II

قذرْلنْدي kažïrlandï بەتخوْيلاندى، مىجەزى قوپاللاشتى،// زالىملاشتى. ارْ قذرْلنْدي ər kažïrlandï ئادەم قوپاللاشتى. بوْ سوْزنىڭ ئەسلى «قذرْنْدي kadrïndi» بولوْپ، توغرىسى موْشوْ (قذرْلنُورْ - قذرْلنْماقْ kažïrlanur - kažïrlanmak).

قذزْلنْدي kažïzlandï قوۋزاقلاندى. يغاجْ قذزْلنْدي yïoqaq kažïzlandï دەرەخ قوۋزاقلاندى (قَذزْلَنُورْ - قَذزْلَنْماقْ kažïzlanur - kažïzlanmak).

قُذْزْلنْدي kužuzlandï چوكانغا ئۆيلەندى. ارْ قُذْزْلنْدي ər kužuzlandï ئادەم چوكانغا ئۆيلەندى. ئارغوْچە (قُذْزْلنُورْ - قُذْزْلنْماقْ kužuzlanur - kužuzlanmak).

قمزْلنْدي kïmïzlandï قىمىزلىق بولدى. ارْ قمزْلنْدي ər kïmïzlandï — ئادەم قىمىزلىق بولدى. قىمىز — ئېچىتىلغان بايتال سوْتى (قمزْلنُورْ - قمزْلنْماقْ kïmïzlanur - kïmïzlanmak).

قُغْشْلنْدي kooquxlandï ئۇرغوْپ ئاقتى. سُوْ قُغْشْلنْدي suv kooquxlandï سوْ (نوردىن ئاققاندەك) ئۇرغوْپ ئاقتى (قُغْشْلنُورْ - قُغْشْلنْماقْ kooquxlanur - kooquxlanmak).

389 II

قمشْلنْدي kamïxlandï قوموْشلوْق بولدى. يِيرْ قمشْلنْدي yər kamïxlandï // — يەر قوموْشلوْق بولدى (قمشْلنُورْ - قمشْلنْماقْ kamïxlanur - kamïxlanmak).

قذغْلنْدي kïžïoqlandï قىرغاقلىق قىلىندى، قىرغاق چىقىرىلدى، جىيەكلەندى. قذغْلنْدي نانْ nəŋ kïžïoqlandï — نەرسە قىرغاقلىق قىلىندى (قذغْلَنُورْ - قذغْلَنْماقْ kïžïoqlanur - kïžïoqlanmak).

قتغْلَنْدِي ķatïoqlandï قاتتىق تىرىشتى. ارْ قتغْلَنْدى *ər ķatïoqlandï* — ئادەم قاتتىق تىرىشتى (قتغْلَنُورْ - قتغْلَنْماقْ *ķatïoqlanur - ķatïoqlanmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كجكْدا قتغْلَنْسا اُلْغاذُو سَڤْنُورْ *kiqikdə ķatïoqlansa uloqažu səvnür*

400 كىچىكىدە قاتتىق تىرىشسا، چوڭ بولغاندا سۆيۈنەر.//

قُرْغْلَنْدِي ķuruoqlandï قۇرۇق كۆردى. اَلْ اُتْماكْنِ قُرْغْلَنْدِي *ol otməkni ķuruoqlandï* ئۇ ناننى قۇرۇق كۆردى، يېمىدى (قُرْغْلَنُورْ - قُرْغْلَنْماقْ *ķuruoqlanur - ķuruoqlanmak*).

قشُقْلَنْدِي ķaxuķlandï قوشۇقلۇق بولدى. ارْ قشُقْلَنْدِي *ər ķaxuklandï* ئادەم قوشۇقلۇق بولدى// 390 II (قشُقْلَنُورْ قشْقْلَنْماقْ *ķaxuklanur - ķaxuklanmak*).

كَلَبْلَنْدِي kələpləndi كەلەپلەندى. تاغْ كَلَبْلَنْدِي *taq kələpləndi* — تاغ كەلەپلەندى، تاغنى كەلەپ ئوتى قاپلىدى.

## بۇ قىسىمدىكى پېئىللار بىر نەچچە خىل مەنىدە كېلىدۇ:

**بىرىنچى**، بايان قىلىنغان نەرسىگە ئىگە بولغانلىقنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اَرْ تَرِغْلَنْدِي *ər tarïoqlandï* — ئادەم ئېكىنلىك بولدى، ئېكىن ئىگىسى بولدى»، «اَرْ قَشُقْلَنْدِي *ər ķaxuklandï* — ئادەم قوشۇقلۇق بولدى، قوشۇق ئىگىسى بولدى» دېگەنلەرگە ئوخشاش.

**ئىككىنچى**، ئۆزىنى بايان قىلىنغان نەرسىلەر قاتارىدا سانىغانلىقنى ۋە ئۇلارنىڭ قىياپىتىگە كىرىۋالغانلىقنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «ارْ اُغُزْلَنْدِي *ər ooquzlandï* — ئادەم ئوغۇزلاشتى، ئوغۇز قىياپىتىگە كىردى»، «ارْ جكلَنْدِي *ər qigilləndi* — ئادەم چىگىللەشتى، چىگىل قىياپىتىگە كىردى» دېگەندەك. بۇ ئەرەبچىدىكى «وَقَيْسُ عَيْلان وَمَنْ تَقَيَّسا — قەيسلەر قىياپىتىگە كىردى» دېگەنگە ئوخشايدۇ. بۇ پۈتۈن پېئىللار ئۈچۈن ئومۇمىي بىر قائىدىدۇر.

**ئۈچىنچى**، بايان قىلىنغان نەرسە ئۆزىنىڭ ۋۇجۇدىدا بارلىققا كەلگەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «يِغاجْ بُتقْلَنْدِي *yïoqaq putaklandï* 391 II دەرەخ پۇتاقلاندى،// پۇتاق چىقاردى»، «يِغاجْ يمشْلَنْدى *yïoqaq yəmixləndi* — دەرەخ مېۋىلىدى، مېۋىلىك بولدى».

**تۆتىنچى**، بۇ مەنىلەرنىڭ ھېچقايسىسىنى ئاڭلاتماي، پېئىلنىڭ ئۆز مەنىسىنىلا بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اۡرۡ قتغۡلنۡدي *ər katiqlandi* — ئادەم قاتتىق تىرىشتى»، «كشي يمۡرۡلنۡدي *kixi yumurlandi* — كىشى توپلاندى» دېگەنلەرگە ئوخشاش.

بۇ پېئىللارنىڭ ھەممىسى ئۈچ ھەرپلىك ئىسىملاردىن ياسالغان. بۇ قائىدە تۆت ھەرپلىك، بەش ھەرپلىك ۋە ئۇنىڭدىن ئارتۇق ھەرپلىك پېئىللارغىمۇ توغرا كېلىۋېرىدۇ. بۇنى ياخشى چۈشەنسەڭ، بىلىمگە ئىگە بولىسەن.

392 II
بەش ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.//



# ئالتە ھەرپلىكلەر بابلىرى

تُشْغُتْلَنْدِى boxoqutlandï[1] شاگىرتلىق بولدى. اَرْ تُشْغُتْلَنْدِى ər boxoqutlandï ئادەم شاگىرتلىق بولدى (تُشْغُتْلَنُورْ — تُشْغُتْلَنْماقْ boxoqutlanur - boxoqutlanmak). 401 //

تَرْمُتْلَنْدِى tarmutlandï تارماقلاندى، بۆلۈنۈپ ئاقتى. سُوْ تَرْمُتْلَنْدِى suv tarmutlandï — سۇ بۆلۈنۈپ ئاقتى (تَرْمُتْلَنُورْ — تَرْمُتْلَنْماقْ tarmutlanur - tarmutlanmak)[2]. 393 II //

قِزْغُتْلَنْدِى kïzoqutlandï قىزاردى، ئىبرەت ئالدى، ئۆزىنى تارتتى. اَرْ ايشْتِنْ قِزْغُتْلَنْدِى ər ïxtan kïzoqutlandï — ئادەم ئىشتىن ئىبرەت ئالدى، يەنى ئۆز ئىشىنىڭ يامان ئاقىۋىتىنى تېتىپ، رەسۋا بولۇپ، ئۇ ئىشتىن ئۆزىنى تارتتى (قِزْغُتْلَنُورْ — قِزْغُتْلَنْماقْ kïzoqutlanur - kïzoqutlanmak).

تَقْغاجْلَنْدِى tavoqaqlandï تاۋغاچلاشتى، تاۋغاچ قىياپىتىگە كىردى. اَرْ تَقْغاجْلَنْدِى ər tavoqaqlandï — ئادەم تاۋغاچ قىياپىتىگە كىردى (تَقْغاجْلَنُورْ — تَقْغاجْلَنْماقْ tavoqaqlanur - tavoqaqlanmak).

سُرْقُجْلَنْدِى surkuqlandï سۆرغۈچلاندى، لاكقا ئىگە بولدى. بِجاقْ سُرْقُجْلَنْدِى piqək surkuqlandï — پىچاق سېپى سۆرغۈچلاندى، يەنى سىر دەرىخىنىڭ يېلىمى بىلەن يەملەندى، چىڭىتىلدى (سُرْقُجْلَنُورْ — سُرْقُجْلَنْماقْ surkuqlanur - surkuqlanmak). اَرْ سُرْقُجْلَنْدِى ər surkuqlandï — ئادەم لاكقا ئىگە بولدى، يەنى سىر دەرىخى يېلىمىگە ئىگە بولدى.

---

[1] بىز بۇ بېيىتنى «بُشْغُتْ boxoqut — شاگىرت» سۆزىدىن ياسالغان بولسا كېرەك، دەپ ھېسابلاپ، بىرىنچى ھەرپىنى «ب - b» بىلەن ئالدۇق. چۈنكى، «دىۋان»نىڭ ھەممە توملىرىدا «شاگىرت» مەنىسىدە كەلگەن «تُشْغُتْ» دېگەن سۆز ئۇچرىمايدۇ.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ بېيىتنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرىدە بىرىنچى ھەرپ زەممە بىلەن يېزىلغان. بۇ بېيىتىل ئەسلى «تَرْمُتْ tarmut — جىرا» سۆزىدىن ياسالغىنى ئۈچۈن، بىز «tarmutlanur - tarmulanmak» دەپ ئالدۇق.

سُرْقُجْلَنْدِي surk̡uqlandï: يِيرْ سُرْقُجْلَنْدِي // 394 II yər surk̡uqlandï — يەر كاسىنىلاندى، يەردە كاسىنى (كۆكچىچەك) ئۆستى (سُرْقُجْلُنُورْ - سُرْقُجْلَنْمَاقْ surk̡uqlanur - surk̡uqlanmak̡).

سفْدجْلنْدى savdïqlandï سىۋەتلىك بولدى. ارْ سفْدجْلنْدي ər savdïqlandï — ئادەم سىۋەتلىك بولدى (سفْدجْلُنُورْ - سفْدجْلنْماقْ savdïqlanur - savdïqlanmak̡).

مَنْدَرْلَنْدِي mandarlandï ماندارلاندى، ماندار يۆگىشىۋالدى. يغاجْ منْدرْلنْدي yïƣaq mandarlandï دەرەخكە ماندار يۆگىشىۋالدى (منْدرْلنُورْ - منْدرْلنْماقْ mandarlanur - mandarlanmak̡).

جلْبشْلنْدي qulbuxlandï شىرىلەشتى، شالتاق بولدى. الكْ جلبشْلنْدي əlik qulbuxlandï — قول شىرىلەشتى. مېۋە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى يېگەنلىكتىن قول شالتاق بولدى (جَلُبُشْلنُورْ - جَلُبُشْلنْماقْ qulbuxlanur - qulbuxlanmak̡).

قرْتشْلنْدي k̡ïrtïxlandï چىرايلىقلاشتى. قِزْ قرْتشْلنْدي k̡ïz k̡ïrtïxlandï — قىز چىرايلىقلاشتى، چىرايلىق بولدى (قرْتشْلنُورْ - قِرْتشْلنْماقْ k̡ïrtïxlanur - k̡ïrtïxlanmak̡). // 395 II

قلْدشْلنْدي k̡oldaxlandï قولداشلاندى، قولداش بولدى. اُلْ منكْ برْلا قلْدشْلنْدي ol məniŋ birlə k̡oldaxlandï — ئۇ مېنىڭ بىلەن قولداش بولدى، ئۆزىنى مېنىڭ دوستلىرىم قاتارىدا كۆردى (قلْدَشْلنُورْ - قلْدَشْلنْماقْ k̡oldaxlanur - k̡oldaxlanmak̡).

بشْلغْلنْدي boxlaƣlandï ئۆز بېشىمچىلىق قىلدى، بويۇنتاۋلۇق قىلدى. ارْ ايشْدا بشْلغْلنْدي ər ixda boxlaƣlandï ئادەم ئىشتا ئۆز بېشىمچىلىق قىلدى، نەسىھەتكە قۇلاق سالمىدى (بُشْلغْلنُورْ - بُشْلغْلنْماقْ boxlaƣlanur - boxlaƣlanmak̡). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

---

بۇ پېئىلنىڭ بىرىنچى ھەرپى بۇ يەردە فەتھەلىك يېزىلغان. بىز بۇ پېئىلنى يازما نۇسخا 231 ـ بەتتىكى «شالتاق، مېۋە شىرىسى» مەنىسىدىكى «جُلْبُشْ qulbux» دېگەن ئىسىمدىن ياسالغان، دەپ ھېسابلىدۇق ۋە ترانسكرىپسىيىدە بىرىنچى ھەرپىنى زەممىلىك قىلىپ ئالدۇق.

boxlaqlansa bohsuklanur بُشْلَغْلَنْسا بُخْسُقْلَنُورْ

بويۇنتاۋلىق قىلسا، بوينى زەنجىرلىنىدۇ.

بۇ ماقال ئۆزى بىلگىنىچىلا ئىش قىلىدىغان كىشىلەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

تُرْقِغْلَنْدِي turkuqlandï تارتىندى، ئۇيالدى، ئەيمەندى. اُلْ مَنْدِنْ تُرْقِغْلَنْدِي ol məndin turkuqlandï — ئۇ مەندىن تارتىندى، مەندىن ئەيمەندى (تُرْقُغْلَنُورْ - تُرْقُغْلَنْماقْ turkuqlanur - turkuqlanmak)[1].

تُغْرَغْلَنْدِي tuqraqlandï: اُغْلانْ تُغْرَغْلَنْدِي oqlan tuqraqlandï — يىگىت خانلىق ئاتقا ئىگە بولدى، يەنى خان تەرىپىدىن ئۇرۇش ۋاقتىدا بېرىلىپ، كېيىن قايتۇرۇۋېلىنىدىغان ئاتقا ئىگە بولدى (تُغْرَغْلَنُورْ - تُغْرَغْلَنْماقْ tuqraqlanur - tuqraqlanmak). خەت - چەك قاتارلىق نەرسىلەرگە تامغا بېسىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ئوغۇزچە.

تُمْلُغْلَنْدِي tumluqlandï: بُو اُغُرْنِي تُمْلُغْلَنْدِي bu oqurnï tumluqlandï — بۇ ۋاقىتنى سوغۇق كۆردى، شۇڭا نىيىتىدىن ياندى (تُمْلُغْلَنُورْ - تُمْلُغْلَنْماقْ tumluqlanur - tumluqlanmak). اُلْ انكَرْ تُمْلُغْلَنْدِي ol aŋar tumluqlandï — ئۇ ئۇنىڭغا سوغۇقلۇق قىلدى، قاپىقىنى تۈردى، ئۆڭدى.

قِشْلَغْلَنْدِي kïxlaqlandï: اُلْ بُو يِيرِكْ قِشْلَغْلَنْدِي ol bu yərig kïxlaqlandï ئۇ بۇ يەرنى قىشلاق قىلىۋالدى ۋە شۇ يەردە قىشلىدى (قِشْلَغْلَنُورْ - قِشْلَغْلَنْماقْ kïxlaqlanur - kïxlaqlanmak).

قُشْلَغْلَنْدِي kuxlaqlandï: خانْ بُو يِيرِكْ قُشْلَغْلَنْدِي han bu yərig kuxlaqlandï — خان بۇ يەرنى قۇش قوشلايدىغان جاي قىلدى (قُشْلَغْلَنُورْ - قُشْلَغْلَنْماقْ kuxlaqlanur - kuxlaqlanmak).

[1] يازما نۇسخىدا بۇ بېشىلىنىڭ ئۆتكەن زامانى «تُرْقَغْلَنْدِي»، كەلگۈسى زامانى ۋە مەستىرى «تَرْقُغْلَنُورْ - تَرْقُغْلَنْماقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ بېشىلىنىڭ «تُرْقُغْ turkuq» سۆزىدىن ياسالغىنىنى نەزەردە تۇتۇپ «turkuqlandï - turkuqlanur - turkuqlanmak» دەپ ئالدۇق.

بُجْغَقْلَنْـــــدِي puqoɪak̦landï پۇچقاقلاندى ~ پۇچماقلاندى. بُجْغَقْلَنْـــــدِي نَاڭْـــــكْ — *puqoɪaklandï nəŋ* نەرسە پۇچماقلاندى، نەرسىدە بۇلۇڭ - پۇچقاق پەيدا بولدى (بُجْغَقْلَنُورْ – بُجْغَقْلَنْمَاقْ *puqoɪaklanur - puqoɪaklanmak*).

بُرْجقْلَنْـــــدِي burqak̦landï: تَـــرْ بُرْجقْلَنْـــــدِي *tər burqaklandï* — تەر پۇرچاقلاندى، تەر پۇرچاقتەك دانە - دانە بولدى. ھەرقانداق سۇيۇق نەرسىنىڭ دانە - دانە بولۇشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُرْجَقْلَنُـــــورْ – بُرْجَقْلَنْمَـــــاقْ *burqaklanur - burqaklanmak*).

398 II

بشمقلندى baxmak̦landï باشماقلىق بولدى. رْ بَشْمَقْلَنْدِي//*ər baxmaklandï* — ئادەم باشماقلىق (سەندەل كەشلىك) بولدى. ئوغۇزچە (بَشْـــمَقْلَنُورْ – بَشْـــمَقْلَنْمَاقْ *baxmaklanur - baxmaklanmak*).

بُغنقلنـــــدي booɪnak̦landï بوغۇناقلاندى، پارچىلاندى. بُلُـــــتْ بُغْنَقْلَنْـــــدِي *bulut booɪnaklandï* بۇلۇت بوغۇناقلاندى (بُغْنَقْلَنُـــــورْ – بُغْنَقْلَنْمَـــــاقْ *booɪnaklanur - booɪnaklanmak*).

بُغمقلنـــــدي booɪmak̦landï بوغمىقىنى ئەتتى، ئىزمىسىنى ئەتتى. رْ بُغْمَقْلَنْـــــدِي *ər booɪmaklandï* — ئادەم (كۆڭلىكىنىڭ) ئىزمىسىنى ئەتتى (بُغْمَقْلَنُـــــورْ – بُغْمَقْلَنْمَاقْ *booɪmaklanur - booɪmaklanmak*).

تَرْمقلنـــــدي tarmak̦landï تارماقلاندى، يېيىلدى؛ شاخ ئايرىدى، تىرماقلاندى ~ تىرناقلاندى. بُويْ تَرْمَقْلَنْدِي *boy tarmaklandï* — خەلق ۋە قەبىلىلەر ھەر تەرەپكە خۇددى قۇشنىڭ تىرناقلىرىدەك شاخ ئايرىدى، يېيىلدى. بَـــلاَ تَرْمَقْلَنْـــدِي *bala tarmaklandï* — قۇش بالىسى تىرناقلاندى، يەنى تىرنىقى چىقتى. سُـــوقْ

399 II

تَرْمَقْلَنْدِي *suv tarmaklandï* — سۇ تارماقلاندى، تارماقلارغا ئايرىلدى// (تَرْمَقْلَنُورْ – تَرْمَقْلَنْمَاقْ *tarmaklanur - tarmaklanmak*).

تغرقلندي tïoɪrak̦landï قەيسەرلەشتى، غەيرەتلەندى. رْ تَغْرَقْلَنْـــدِي *ər tïoɪraklandï* — ئادەم قەيسەرلەشتى، غەيرەتلەندى (تغْرَقْلَنُـــــورْ – تغْرَقْلَنْمَـــــاقْ *tïoɪraklanur - tïoɪraklanmak*). //شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

403

*tiƣraķlanīp səkirtti* تِغْرَقْلَنِبْ سَكِرْتّي

*ərin atīn yügürtti* اَرِنْ اَتِنْ يُكُرْتّي

*bizni ķamuƣ aŋītti* بِزْنِي قَمُغْ اَنِكْتّي

*andaƣ sügə kim tətər* اَنْدَغْ سُوكا كِم يَتارْ

[قەيسەرلىنىپ ئېتىلدى،

يىگىت، ئاتلىرىنى چاپتۇردى،

بىزنى تامام ھاڭ - تاڭ قالدۇردى،

ئۇنداق قوشۇنغا كىم تەڭ كېلەلەيدۇ؟] // II 400

جەڭدە ھۇجۇم قىلغان بىر ئادەم شۇنداق تەسۋىرلىنىدۇ: ئۇ باتۇرلۇقىنى كۆرسەتتى، ئاتلىق ۋە پىيادە ئادەملىرىنى بىزگە قارىتىپ چاپتۇردى، ماھارىتى بىلەن بىزنى ھەيران قالدۇردى، بۇنداق قوشۇنغا كىم تەڭ كېلەلەيدۇ؟

جُقْمَقْلَنْدِي qoķmaķlandī چوقماقلاندى، تۈگۈلۈۋالدى. يِلانْ جُقْمَقْلَنْدِي — يىلان چوقماقلاندى، تۈگۈلۈۋالدى *yīlan qoķmaķlandī* (جُقْمَقْلَنُورْ – جُقْمَقْلَنْماقْ *qoķmaķlanur - qoķmaķlanmaķ*).

جِمْغُقْلَنْدِي qīmƣuķlandī چېقىمچى بولدى. كِشِي جِمْغُقْلَنْدِي *kixi qīmƣuķlandī* كىشى (ھەممىنى يامانلايدىغان) چېقىمچى بولدى (جِمْغُقْلَنُورْ – جِمْغُقْلَنْماقْ *qīmƣuķlanur - qīmƣuķlanmaķ*).

سِغْلِقْلَنْدِي saƣlīķlandī ساغلىقلىق بولدى. اَرْ سَغْلِقْلَنْدِي *ər saƣlīķlandī* — ئادەم ساغلىقلىق بولدى (سِغْلِقْلَنُورْ – سِغْلِقْلَنْماقْ *saƣlīķlanur - saƣlīķlanmaķ*).

قَبْغَقْلَنْدِي ķapoƣaķlandī قاپىقاقلاندى، بېكىتىلدى. كِيشْ قَبْغَقْلَنْدِي *kix ķapoƣaķlandī* — ساداق قاپىقاقلاندى، ئوقدانىنىڭ ئاغزى بېكىتىلدى (قَبْغَقْلَنُورْ – قَبْغَقْلَنْماقْ // II 401 *ķapoƣaķlanur - ķapoƣaķlanmaķ*).

قَدْرُقْلَنْدِي: ķadruķlandī تاغْ قَدْرُقْلَنْدِي *taƣ ķadruķlandī* — تاغنىڭ بۇلۇڭ - پۇچقاقلىرى، ئەگرى - بۈگرى چىغىرلىرى كۆپەيدى (قَدْرُقْلَنُورْ – قَدْرُقْلَنْماقْ *ķadruķlanur - ķadruķlanmaķ*).

قسْرقْلنْدی k̦ïsrak̦landï قسراقلىق بولدى. ارْ قسْرقْنْدي *ər k̦ïsrak̦landï* — ئادەم قسراقلىق (قسر بايتالىق) بولدى (قسْرقْلنُورْ - قسْرقْنْماقْ .(*k̦ïsrak̦lanur - k̦ïsrak̦lanmak̦*

قرْلُقْلنْدي k̦arluk̦landï قارلۇقلاشتى، قارلۇق قىياپىتىگە كىردى. ارْ قرْلُقْنْدي *ər k̦arluk̦landï* — ئادەم قارلۇقلاشتى، قارلۇق قىياپىتىگە كىردى. قارلۇق — تۈركمەنلەرنىڭ بىر قىسمى (قرْلُقْلنُورْ - قرْلُقْنْماقْ .(*k̦arluk̦lanur - k̦arluk̦lanmak̦*

قفْجاقْلنْدی k̦ïvqak̦landï قىپچاقلاشتى، قىپچاق قىياپىتىگە كىردى. ارْ قفْجاقْنْدي *ər k̦ïvqak̦landï* — ئادەم قىپچاقلاشتى، قىپچاق قىياپىتىگە كىردى ۋە قىپچاق خۇينى ئالدى (قفْجاقْنُورْ قفْجاقْنْماقْ *k̦ïvqak̦lanur - k̦ïvqak̦lanmak̦*). // 402 II

منْجُقْلنْدي monquk̦landï مونچاقلىق بولدى. قِز مُنْجُقْنْدي *kïz monquk̦landï* — قىز مونچاقلىق بولدى، تاقايدىغان ئۈنچە - مارجانلىق بولدى (مُنْجُقْلنُورْ مُنْجُقْلنْماقْ .(*monquk̦lanur - monquk̦lanmak̦*

منْجُقْلنْدي manquk̦landï غانجۇغىلىدى. ارْ تُونِنْ منْجُقْلنْدي *ər tonïn manquk̦landï* — ئادەم تونىنى غانجۇغىلىدى، خۇرجۇنغا سېلىپ، ئېگەرنىڭ كەينىگە تېڭىۋالدى (مُنْجُقْنُورْ - مُنْجُقْلَنْماقْ *manquk̦lanur - manquk̦lanmak̦*)[1].

بُرْجكْلنْدي bürqəkləndi كوكۇلىلىق بولدى، كوكۇلىسى ئۆستى. اَتْ بُرْجكْنْدي *at bürqəkləndi* — ئات كوكۇلىلىق بولدى، كوكۇلىسى ئۆستى. ئادەمنىڭ ماڭلاي چېچىنىڭ ئۆسۈشىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُرْجَكْلنُورْ // بُرْجكْلنْماكْ 403 II .(*bürqəklənür - bürqəklənmək*

تُرْمكْلنْدی türməkləndi تۇرمەل قىلىندى. اُتْماكْ تُرْمكْنْدي *otmək türməkləndi* — نان تۇرمەل قىلىندى (تُرْمكْلنُورْ تُرْمكْنْماكْ *türməklənür - türməklənmək*).

تېكىست

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانى «منْجُقْلنْدی» شەكلىدە بېرىلگەن بولسىمۇ، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرى «مُنْجُقْلنُورْ - مُنْجُقْلنْماقْ» شەكلىدە بېرىلگەن، بىز بۇ پېئىلنى يازما نۇسخا 239 - بەتتىكى «ئېگەرگە ئارتىلىدىغان خۇرجۇن. توۋرا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر» مەنىسىدىكى «منْجُق» سۆزىدىن ياسالغان دەپ ھېسابلاپ، ئۆتكەن زامان شەكلىنى توغرا تېپىپ، «*manquk̦lanur - manquk̦lanmak̦*» دەپ ئالدۇق.

تَڤْلُكْلَنْدِي təvlügləndi ھېيلىگەر بولدى. اَرْ تَڤْلُكْلَنْدِي *ər təvlügləndi* —// 404 ئادەم ھېيلىگەر بولدى، ئالدامچىلارنىڭ يولىنى تۇتتى (تَڤْلُكْلَنُورْ – تَڤْلُكْلَنْمَاكْ *təvlüglənür - təvlüglənmək*).

جُكْرَكْلَنْدِي qükrəkləndi يۇڭ تونلۇق بولدى. قُلْ جُكْرَكْلَنْدِي *kul qükrəkləndi* — قۇل يۇڭ تونلۇق بولدى، يۇڭ تون كىيدى (جُكْرَكْلَنُورْ - جُكْرَكْلَنْمَاكْ *qükrəklənür - qükrəklənmək*).

جَلْبَكْلَنْدِي qəlpəkləndi چاپاقلاشتى. كُوزْ جَلْبَكْلَنْدِي *koz qəlpəkləndi* — كۆز چاپاقلاشتى (جَلْبَكْلَنُورْ – جَلْبَكْلَنْمَاكْ *qəlpəklənür - qəlpəklənmək*).

بُكْسُكْلَنْدِي boksükləndi كۆكرەكلەندى، كۆكسى كۆتۈرۈلدى. قِيزْ بُكْسُكْلَنْدِي *kïz boksükləndi* — قىزنىڭ كۆكسى كۆتۈرۈلدى، كۆكرىكى چوڭايدى (بُكْسُكْلَنُورْ – بُكْسُكْلَنْمَاكْ // 404 II *boksüklənür - boksüklənmək*).

كِرْپُكْلَنْدِي kirpükləndi: انِكْ كُوزِي كِرْپُكْلَنْدِي *anïŋ kozi kirpükləndi* — ئۇنىڭ كۆزىگە تەتۈر كىرپىك ئۆستى (كِرْپُكْلَنُورْ – كِرْپُكْلَنْمَاكْ *kirpüklənür - kirpüklənmək*).

كَنْجَكْلَنْدِي kənqəkləndi كەنچەكلەشتى، كەنچەك قىياپىتىگە كىردى. اَرْ كَنْجَكْلَنْدِي *ər kənqəkləndi* — ئادەم كەنچەكلەشتى، كەنچەك قىياپىتىگە كىردى. ئۇلارمۇ (تۈركلەردىن) بىر قەبىلىدۇر (كَنْجَكْلَنُورْ – كَنْجَكْلَنْمَاكْ *kənqəklənür - kənqəklənmək*).

كُنْجُكْلَنْدِي konqükləndi كۆنچۈكلەندى، ياقىلىق بولدى. تُونْ كُنْجُكْلَنْدِي *ton konqükləndi* — تون كۆنچۈكلەندى (كُنْجُكْلَنُورْ – كُنْجُكْلَنْمَاكْ *konqüklənür - konqüklənmək*).

بَجْكَمْلَنْدِي pəqkəmləndi: اَرْ بَجْكَمْلَنْدِي *ər pəqkəmləndi* — ئادەم (ئۇرۇش كۈنلىرىدە) بەلگە (نىشان) تاقىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَجْكَمْلَنُورْ – بَجْكَمْلَنْمَاكْ *pəqkəmlənür - pəqkəmlənmək*).

405 II

تۇربۇنلَندی turbunlandï ئىزدەندى، سۈرۈشتۈردى. اَر تۇربۇنلَندی ər turbunlandï — ئادەم ئىزدەندى، بىر نەرسىنى سۈرۈشتۈردى (تۇربۇنلۇر - تۇربۇنلماق turbunlanur - turbunlanmak).

كرشنلندی kirxənləndi ئۆپىلاندى، ئۆپا - ئەڭلىك سۈرتتى. اُراغت كرشنلندی uraqut kirxənləndi — خوتۇن ئۆپا - ئەڭلىك سۈرتتى (كرشنلنور - كرشنلنماك kirxənlənür - kirxənlənmək).

تركنلندی tərkünləndi تۆركۈنلەندى، تۆركۈن قىلىۋالدى. اَل بو اڤنی تركنلندی ol bu əvni tərkünləndi ئۇ بۇ ئۆينى تۆركۈن قىلىۋالدى ۋە ئۇنىڭغا ئورۇنلاشتى (تركنلنور - تركنلنماك tərkünlənür - tərkünlənmək).

تشكنلندی tüxkünləndi چۈشكىنلەندى، چۈشكىنلىك بولدى. تاغ تشكنلندی taq tüxkünləndi — تاغ چۈشكىنلەندى، تاغدا چۈشكىنە كۆپەيدى (تشكنلنور - تشكنلنماك tüxkünlənür - tüxkünlənmək).

جقكنلندی qivgünləndi: اَل بو اشغ جقكنلندی ol bu axïq qivgünləndi — ئۇ بۇ 406 II ئاشنى قورساقنى توق//تويدۇرغان قۇۋۋەتلىك ئاش دەپ ھېسابلىدى (جقكنلنور - جقكنلنماك qivgünlənür - qivgünlənmək).

سكمنلندی sökmənləndi سۆكمەنلەندى. اَر سكمنلندی ər sökmənləndi — ئادەم سۆكمەنلەندى، ئۆزىنى باتۇرلاردىن ھېسابلىدى (سكمنلنور - سكمنلنماك sökmənlənür - sökmənlənmək).

**بۇ تۈردىكى پېئىللارنىڭ بۇيرۇق شەكلى ئالتە ھەرپلىكتۇر:**

«سكمنلن sökmənlən — باتۇرلان»، «كرشنلن kirxənlən — ئۆپا - ئەڭلىك سۈرت» دېگەنگە ئوخشاش.

405

**بۇ قىسمدىكى پېئىللار//تۆت تۈرلۈك مەنىدە كېلىدۇ:**

**بىرىنچى**، ئۆزىنى ئىسمى ئاتالغان نەرسىلەر قاتارىدا سانىغانلىقنى ۋە ئۇلارنىڭ قىياپىتىگە كىرىۋالغانلىقنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اَر قفجاقلندی ər kïvqaklandï — ئادەم قىپچاقلاشتى، قىپچاق قىياپىتىگە كىردى»، «اَر اغرقلندی ər oqraklandï — ئادەم ئوغراقلاشتى، ئوغراق قىياپىتىگە كىردى».

**ئىككىنچى**، ئىسمى ئاتالغان نەرسىگە ئىگە بولغانلىقنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اَرْ قِسْرَقْلَنْدِي *ər kisraklandi* — ئادەم قىسراق (قىسىر بايتال)لىق بولدى»، 407 II // «اَرْ يَرْمَقْلَنْدِي *ər yarmaklandi* — ئادەم يارماقلىق بولدى، پۇلغا ئىگە بولدى».

**ئۈچىنچى**، تۈت ھەرپلىك ئىسىملاردىن ياسالغان پېئىل بولۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن: «اَنِكْ كُوزِي جَلْبَكْلَنْدِي *anïŋ kozi qəlpəkləndi* — ئۇنىڭ كۆزى چاپاقلاندى، چاپاقلاشتى»، «اَنِكْ كُوزِي كِرْبُكْلَنْدِي *anïŋ kozi kirpükləndi* — ئۇنىڭ كۆزىگە تەتۈر كىرپىك ئۈستى».

**تۆتىنچى**، ئۆز مەنىسىنىلا بىلدۈرىدىغان پېئىل بولۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن: «تَرْ بُرْجَقْلَنْدِي *tər burqaklandi* — تەر پۇرچاقلاندى، تەر پۇرچاقتەك دانە ـ دانە بولدى»، «يِلَانْ جُقْمَقْلَنْدِي *yïlan qokmaklandi* — يىلان چوقماقلاندى، تۇگۇلۇۋالدى».

مۇشۇ خىلدىكى ئالتە ھەرپلىك پېئىللارنىڭ ھەممىسى تۆت ھەرپلىك ئىسىملاردىن ياسىلىدۇ، ئۇلار ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل پېئىل ھالىتىدە كۆرۈلمەيدۇ.

ئىككى ھەرپلىك، ئۈچ ھەرپلىك، تۆت ھەرپلىك ئىسىملاردىن مۇشۇ مەنىدىكى پېئىللارنى ياساش زۆرۈر تېپىلسا، يىلتىزغا «لَنْ *lan // lən*» قوشۇمچىسى قوشۇلىدۇ. بۇ پۈتۈن تۈركىي تىللاردا ھەرگىز ئەكسىچە بولمايدىغان ئومۇمىي بىر قائىدە. بۇنى ئېسىڭدە ياخشى تۇت.

خۇداغا شۈكۈر، سالىم سۆزلەر بۆلۈمى تۈگىدى.// 408 II



بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

ئايىغۇچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئېتى بىلەن باشلايمەن

## مۇزائەف سۆزلەر بۆلۈمى
## ئىككى ھەرپلىك ئىسىملار بابى

تتْ tat تات. پۈتۈن تۈركلەرنىڭ نەزىرىدە پارسچە سۆزلىشىدىغان كىشى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تتغْ كُوزْرا تكانكْ تُبْرا *tatïq kəzrə tikəniq tüprə*

تاتنىڭ كۆزىگە (ئۇر)، تىكەننىڭ تۈۋىگە.

تات — توخسى، ياغمىلارنىڭ نەزىرىدە مۇسۇلمان بولمىغان ئۇيغۇرلار. مەن بۇنى ئۇلارنىڭ ئۆز يۇرتلىرىدا ئاڭلىدىم، «تتْ تڤْغاجْ *tat tavqaq*» دەيدىكەن. بۇ

409 II

«ئۇيغۇر ۋە چىنلىق» دېگەن بولىدۇ. يۇقىرىدىكى ماقال بۇلارغا (ئۇيغۇرلار // بىلەن

406

چىنلىقلارغا) قارىتىپمۇ ئېيتىلىدۇ، چۈنكى // ئۇلار ۋاپاسىز كېلىدۇ. شۇڭا، تىكەننى يىلتىزىدىن كېسىش لازىم بولغىنىدەك، ئۇيغۇرنىڭمۇ كۆزىگە ئۇرۇش لازىم دېمەكچى. يەنە بىر ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تْسزْ تُرْكْ بُلْماسْ بشْسزْ بُرْكْ بُلْماسْ *tatsïz türk bolmas baxsïz bərk bolmas*

تاتسىز تۈرك بولماس، باشسىز بۆك بولماس.

بۇنىڭ مەنىسى باشسىز بۆك بولمىغىنىدەك، پارسلارسىز تۈركمۇ بولمايدۇ.

تُتْ [1] tat دات ~ تات. قىلىچ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ يۈزىدە پەيدا بولغان دات. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قِلِجْ تَتِقْسا اِيشْ يُنْجِيْر اَرْ تَتِقْسا اَتْ تُنْجِيْر

*kïlïq tatïksa ïx yunqïr ər tatïksa ət tunqïr*

قىلىچ داتلاشسا ئىش بۇزۇلىدۇ، ئادەم تاتلاشسا ۋۇجۇدى بۇلغىنىدۇ.

قىلىچنى دات باسسا، يىگىتنىڭ ھالى خارابلىشىدۇ، تۈرك پارس خۇلقىغا ئۆگىنىپ قالسا، ۋۇجۇدى بۇلغىنىدۇ. بۇ ماقال كىشىنى قايتماس باتۇر بولۇشقا، ھەر نەرسىنىڭ ئۆز جىنسى بىلەن ياشىشى لازىملىقىغا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.// 410 II

خُجْ خُجْ hoq hoq چەك - چەك. ئۆچكىنى ھەيدەشتە قوللىنىدىغان ئىملىق سۆز.

حَجْ حَجْ həq həq چۇھ - چۇھ. ئاتلارنى ئىتتىكلىتىش ۋە غەيرەتكە كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان ئىملىق سۆز. ئەسلى «اَجْ اَجْ *əq əq*» بولۇپ، «ا - ئەلىف» «ھ - *h*»غا ئايلىنىپ كەتكەن. بۇ قوي بېشى قايغان تەرەپكە ماڭغاندا، ئەرەبلەرنىڭ «هجْهجْتُ بالْغَنَمْ — قويغا ۋارقىرىدىم، قوينى قايرىدىم» دېگىنىگە ئوخشايدۇ.

شِشْ xïx شىش، چوكا. تۇتماچ يەنى چۆپ يېيىلىدىغان ئەسۋاب.

قَقْ قاق. ارُكْ قَقِي *ərük kakï* — ئۆرۈك قېقى، گۆلە باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

قَقْ kak: قَقْ اَتْ *kak ət* — قاق گۆش، قاق قىلىنغان گۆش. قۇرۇتۇلغان ھەرقانداق نەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قَقْ kak قاق، قۇرۇغان كۆل. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *kaklar kamuq kələrdi* | قَقْلَرْ قَمُغْ كَلَرْدِي |
| *taqlar baxï ilərdi* | تَغْلَرْ بَشِي اِلَرْدِي// 411 II |
| *azun tïnï* [2] *yïlïrdï* | اَزُنْ تَنِي يلرْدِي |
| *tütü qəqək qərkəxür* | تُوتُو جَجَكْ جَرْكَشُورْ |

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى «ت - *t*» ئاۋۋال فەتھەلىك يېزىلغان بولسىمۇ، كېيىن فەتھەنىڭ ئۈستىگە بىر زەممە بەلگىسى قويۇپ، «تُتْ» شەكلىگە كىرگۈزۈلگەن. مىسال كەلتۈرۈلگەن ماقالدا بولسا فەتھەلىك يېزىلغان، يازما نۇسخا 327 - بەتتە بىرىنچى ھەرپى زەممىلىك، ئىككىنچى ھەرپى ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. بىز يازما نۇسخا 327- بەتتە زەممىنى ئېتىۋارلىق قىلدۇق. بۇ يېزىل ئىككى خىل تەلەپپۇز قىلىنسا كېرەك. بۇ يەردە فەتھەنى ئېتىۋارلىق قىلدۇق.

[2] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «تَنِي *təni*» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز يازما نۇسخا 99- بەتتىكى شېئىردا كەلگەن شەكلىگە قاراپ «تَنِي *tïnï*» دەپ ئالدۇق.

[ قاقلار پۈتۈنلەي كۆلگە ئايلاندى،
تاغلارنىڭ بېشى (كۆزگە) ئىلىندى،
دۇنيانىڭ تىنىقى ئىلىلدى،
تۈرلۈك چېچەكلەر تىزىلدى. ]

باھارنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ: سۇلار كۆپىيىپ، قاقاس ئويمانلىقلار كۆللەرگە ئايلاندى، تاغلارنىڭ چوققىلىرى غۇۋا كۆرۈندى، دۇنيانىڭ تىنىقى ئىلىلدى، گۈل - چېچەكلەر كەينى - كەينىدىن سەپ تارتتى.

كَكْ kək كەك، ئۆچ، ئاداۋەت. اُجْلُكْ كَكْلِكْ كِشى *oqlüg kəklig kixi* — ئۆچ - كەكلىك كىشى، ئۆچ - كېكى بار كىشى. // II 412

كَكْ kək قىيىنچىلىق. كَكْ كُرْدِي اَرْ *kək kordi ər* — ئادەم قىيىنچىلىق تارتتى.

كُكْ kok ئېگەرنىڭ كۆكى. // 407 ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَرْ سُوزِي بِيرْ اَذَرْ كُكِي اُوجْ *ər sozi bir ażər koki üq*

ئەرنىڭ سۆزى بىر، ئېگەرنىڭ كۆكى ئۈچ.

ئەرلىكنىڭ بەلگىسى سۆزى بىر بولۇش، سۆزىدىن يېنىۋالماسلىق؛ ئېگەرنىڭ كۆكى ئۈچ بولىدۇ، تۆشۈك كۆپىيىپ كەتسە، ئېگەرنىڭ قېشى سۇنۇپ كېتىدۇ، تۆشۈك ئۈچتىن كەم بولسا، ئىككىسى كىشىنى كۆتۈرەلمەيدۇ. بۇ ماقال كىشىنى دېگەن سۆزىدە تۇرۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

كُكْ kok ئەسل، تەكت. كُكُنْكْ كِمْ *kokün̡ kim* — ئەسلىڭ كىم (يەنى سەن قايسى ئاتىدىن)، قايسى قەبىلىدىنسەن؟ ئوغۇزچە، قىپچاقچە.

ئىككى ھەرپلىكلەر بابى تۈگىدى // II 413

# ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فَعَلْ fəəl شەكلىدە ئوتتۇرا ھەرپى ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

قَتُتْ k̦atut قېتىش، قوشۇش. قَتُتْلُغْ اُقْ — *k̦atutluq ok̦* باشىقىغا زەھەر قېتىلغان (باشىقى زەھەردە سۇغىرىلغان) ئوق.

قُتُتْ k̦atut قاق. ارْمُتْ قُتُتِ *armut k̦atuti* — ئامۇت قېقى. بارسغانچە.

قُتُتْ k̦atut سىراج. موزدۇزلار ئىشلىتىدىغان سىراج.

كُتُتْ kətüt: كُتُتْ كشى *kətüt kixi* — تۇرتۇك چىراي، يۈزى سۆرۈن كىشى.

قججْ k̦aqaq قاچاچ. بىر خىل چىن دۇردۇنى. بۇنىڭ توغرا يېزىلىشى «قججـ»دۇر. دېدەكلەرگىمۇ شۇنداق دەپ ئات قويۇلىدۇ. 414 II

قجاجْ k̦aqaq قاقاچ، كىر. تُونْ قجاجْ بُلْدي *ton k̦aqaq boldi* تون كىر بولدى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «ققاجْ» *k̦ak̦aq* بولۇپ، «ج» *q* ھەرپى «ق» *k̦* نىڭ ئورنىدا كەلگەن.

بُقَقْ bok̦ak̦ پوكان.

بُقُقْ bok̦uk̦ پورەك، پوقاق، غۇنچە. ججكْ بُقُقْلَندي *qəqək bok̦uk̦landi* - چېچەك(گۈل) پورەكلەندى. بۇ گۈلنىڭ ئېچىلىش ئالدىدىكى ھالىتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| تَكْما جَجَكْ اُكْلْدي | *təgmə qəqək ügüldi* |
| بُقُقْلَنبْ بُكْلْدي | *bok̦uk̦lanip büküldi* |
| تُكْسنْ تُكُنْ تُكْلْدي | *tügsin tügün tügüldi* |
| يَزْلبْ يَنا يُرْكشُورْ | *yazlip yana yərgəxür* |

[ھەممە چېچەك يىغىلدى،

415 II

پوقاقلىنىپ پۈكۈلدى (غۇنچىلىدى)،//

(خۇددى)تۆت بۇرجەكلىك تۈگۈن تۈگۈلدى،

ئېچىلىپ يەنە يۆگىشىپ كېتىدۇ.]

باھارنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ: ھەر خىل گۈل - چېچەكلەر توپلاندى، غۇنچىلار پوقاق بولۇشتى، غۇنچىلىرى خۇددى تۈگۈنلەردەك تۈگۈلدى ۋە ئېچىلىپ يەنە بىر - بىرىگە چىرمىشىپ كەتتى[1].

408

بُقُــــــقْ bok,uk, پوقاق. بوغۇزنىڭ ئىككى يېنىدا،//تېرە بىلەن گۆش ئارىلىقىدا پەيدا بولىدىغان بىر خىل بەزسىمان گۆش. فەرغانە بىلەن شىقنى شەھەرلىرىدە مۇشۇنداق كېسەل تەگكەن كىشىلەر بار. پوقاق نەسىلدىن - نەسىلگە ئۆتىدۇ. بەزىلىرى شۇنداق يوغىناپ كېتىدۇكى، ئۆزىنىڭ كۆكسىنى ۋە يۈتىنى كۆرەلمەيدۇ.

مەن كېسەلنىڭ كېلىپ چىقىشىنى سورىدىم. ئۇلار ماڭا مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىشتى: «بىزنىڭ بوۋىلىرىمىز ناھايىتى ئۇلۇغ كاپىرلار ئىكەن، تەڭرى يارلىقىغۇچى پەيغەمبەرنىڭ ساھابىلىرى ئۇلار بىلەن ئۇرۇشقاندا ئاتا - بوۋىلىرىمىز كېچىلەپ چۇقان - سۈرەن سېلىپ، باسقۇن ياساپتۇ. ئۇلارنىڭ بۇ چۇقان-

416 II

سۈرەنلىرىدىن مۇسۇلمانلار ھودۇقۇپ كېتىپ، مەغلۇبىيەتكە يۈز تۇتۇپتۇ. بۇ خەۋەر//خۇدا رازى بولغۇچى ئۆمەرگە يېتىپ بارغاندىن كېيىن، ئۆمەر ئۇلارنى قارغاپتۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ بوغۇزىدا بۇ كېسەل پەيدا بولۇپتۇ ۋە ئەۋلادىغا مىراس بولۇپ قاپتۇ». ھازىر ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئۇلۇغ گەپ قىلىدىغان ھېچقانداق ئادەم يوق.

تَقُقْ tak,uk, توخۇ. تۈركمەنچە.

---

[1] بۇ شېئىر ئۇيغۇرچە يېڭى نەشرى 332- بەتتە «تُكْسِيْنْ tüŋsin» سۆزىگىمۇ مىسال قىلىپ كەلتۈرۈلگەن. بىراق، بۇ ئىككى ئورۇندىكى شېئىرنىڭ 4- مىسراسىدا ئاز - تولا پەرق بار.

سَقَقْ sak̡ak̡ ساقاق، ئېڭەك. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*sak̡al pïqar sak̡ak̡ ohxar*[1] سَقَقْ اُخْشَارْ سَقَالْ بِجَارْ

ساقالنى ئۈينار، ساقاقنى پېچار.

ساقالنى ئۈيىنىغان بولۇپ، ئېڭەكنى كېسەر. بۇ ئەرەبلەرنىڭ «يُسـرُ حسنـو فى ارْتغاء» دېگەن ئىبارىسىگە ئوخشايدۇ.

سُقَقْ sok̡ak̡ بۆكەن.

417 II

سُقَقْ sok̡ak̡ سوقاق. ئوغۇزلار پارسلارنى كىنايە قىلىپ/شۇنداق ئاتايدۇ. بُو سُقَقْ نـاتِيرْ

*bu sok̡ak̡ nə tər* — بۇ پارس نېمە دەيدۇ؟

تُكَكْ tügək توقۇناق. ئارغامچىنىڭ ئۇچىغا باغلىنىپ، ئارتىقنى (يۈكنى) چىڭىتىدىغان ياغاچ ھالقا.

جَكُكْ qəkük چەكچەگ، بولقا. ئوغۇزچە.

جَكَكْ qəkik چېكىت.

جَكَكْ qəkik سۇكە، سۇكەك. كىچىك بالىنىڭ چۇچىقى.

جكَكْ qəkik قارا قىيالاردا ياشايدىغان، قۇشقاچقا ئوخشايدىغان ئالىچىپار قۇش.

كَكُكْ kəkük كاككۇك. بىرخىل قۇش. سۆڭىكى ئەپسۇندا ۋە سېھىرگەرلىكتە ئىشلىتىلىدۇ.

يَتُتْ yətüt ياردەم، قوشۇنغا كەلگەن ياردەمچى كۈچ. بۇ سۆز «يَتُـتْ سـجْ — *yətüt saq*

كېيىن يېتىلگەن چاچ» سۆزىدىن كېلىپ چىققان.



---

بۇ ماقال يازما نۇسخا 409 ـ بەتتە مۇشۇنداق يېزىلىپ قالغان. بىز يازما نۇسخا 144 ـ بەتتە بېرىلگەن شەكلىنى توغرا ھېسابلاپ، ترانسكرىپسىيىدە «اُخْشَارْ» سۆزى بىلەن «بِجَارْ» سۆزىنىڭ ئورنىنى ئالماشتۇرۇپ ئالدۇق.

[2] بۇ سۆز ھازىر ئۇيغۇر تىلىدا (كۆپرەك ئىلى شېۋىسىدە) «ئۆرۈشقاق، يېتىشمايدىغان» دېگەن مەنىدە قوللىنىلىدۇ، كۆپىنچە بالىلارغا قارىتا ئېيتىلىدۇ.

# بۇ بابتىكى مىسال

418 II
كُكاكُنْ kokəgün كۆكۆيۈن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اِكِّى بُغْرا اِكاشُورْ اُتْرا كُكاكُونْ يَنْجِلُورْ

*ikki buqra əkəxür otra kəkəgün yanqilur*

ئىككى بۇغرا ئېكىشەر، ئارىدا كۆكۆيۈن يانچىلار.

409
بۇ ماقال ئىككى بەگ/تىركەشسە، ئوتتۇرىدا ئاجىزلارنىڭ ھالاك بولىدىغانلىقىغا تەمسىل قىلىنىدۇ.

419 II
ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى






تلْغاغْ tolǫaǫ سۆكە؛ ھالقا. قۇلاققا تاقىلىدىغان سۆكە. يِنْجُو تُلْغاغْ yinqü tolǫaǫ — ئۈنچە ھالقا.

تُلْغاغْ tolǫaǫ تولغاق، جاپا. «اَمْكاكْ تُلْغاغْ əmgək tolǫaǫ »مۇ دېيىلىدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەسلىي مەنىسى «تولغاق (قۇلۇنج)»دۇر. اَنِكْ قَرْنِي تُلْغارْ anïŋ karnï tolǫar — ئۇنىڭ قارنى تولغىدى، يەنى قورسىقى تولغاپ ئاغرىدى.

تَلْغاغْ talǫaǫ شىۋىرغان، قار - بوران، ئادەمنى كۆمۈۋەتكۈدەك، ھەتتا ئۆلتۈرگۈدەك دەرىجىدە شىددەتلىك بولغان قار - بوران. تاغْ اُزا تَلْغاغْ بُلْدِي taǫ üzə talǫaǫ boldï — تاغدا شىۋىرغان بولدى. 420 II

قرْغاق k̦aroǫak̦ قارغىش، لەنەت. تَنْكْرِي قَرْغاغِنْكا اِلِنْما təŋri k̦aroǫaǫïŋa ilinmə — تەڭرىنىڭ قارغىشىغا ئۇچرىما.

قِرْغاغْ k̦ïroǫaǫ قىرغاق، كىيىمنىڭ قىرغىقى.

قِرْغاغْ k̦ïroǫaǫ كايىش. بەگ ياكى خاننىڭ ئۆز قول ئاستىدىكىلەرگە غەزەپلىنىشى. خانْ اَنِي قِرْغادِي han anï k̦ïroǫadï --- خان ئۇنى كايىدى، ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈدى. ئۇيغۇرچىدا تەڭرىنىڭ ئەلچىسى «يَلافَجْ yalavaq»، خاننىڭ ئەلچىسى «يَلافَرْ yalavar» دەپ پەرقلەندۈرۈلگىنىدەك، تەڭرىنىڭ بەندىنى قارغىشى بىلەن بەندىنىڭ قول ئاستىدىكىلەرنى قارغىشى، ئۇلارغا غەزەپلىنىشىنى پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن «ق – k̦» ھەرپى ئالدىنقى مەنىدە فەتھىلىك، كېيىنكى مەنىدە كەسرىلىك قىلىنىدۇ.

تُلْقُقْ tulk̦uk̦ پۈۋدەلگەن تۇلۇم.

بُرْكَكْ bürkrgək پۈركەك، پۈركەنچە. كُوكْ بُرْكَكْ بُلْدِي kok bürkək boldï --- كۆك پۈركەندى، ئاسمان (قارا بۇلۇتلار بىلەن) پۈركەندى.

بَزْكاكْ bəzgək بەزگەك.

421 II

تُرْكاكْ türgək تۈرگەك، بوغچا، بوغجۇما.//

تَزْكاكْ təzgək تەزگەك، قاچقاق. تَزْكَــاكْ ارْ təzgək ər ـــ تەزگەك ئادەم، ئەمگەك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلاردىن قاچىدىغان ئادەم.

سرْكَكْ sərgək دەلدەڭشىش، سەنتۈرۈلۈش. اسْــرُكْ ســرْكَكْلَنْدِي əsrük sərgəkləndi — مەست دەلدەڭشىدى.

كرْكُــكْ kərgük كەرگۈك. قوينىڭ قېرنىدا توققۇز تورلۇق بىلەن بىللە جايلاشقان، «ئۆپكە ئاغزى» دېيىلىدىغان نەرسە.

كسْكُكْ kəsgük كەسگەك، تەرەڭگە، ئىتنىڭ بوينىغا ئېسىلىدىغان كەسگەك.

كُسْكُكْ kəsgük قارانچــۇق. كــۆز تېگىشــتىن ســاقلىنىش ئۈچــۈن كۆكتــاتلىق ۋە ئۈزۈملۈك باغلارغا ئېسىپ قويۇلىدىغان قارانچۇق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَلِينْ اَرْسْلانْ تُتَرْ كُوجُونْ كُسْكُكْ تُتْماسْ

410

*alīn arslan tutar küqün kəsgük tutmas //*

ھىيلە بىلەن ئارســلان تۇتۇلار، كۈچ بىلەن قارانچۇقمۇ تۇتۇلماس.

كُرْكاكْ kürgək كۈرەك. قېيىقنىڭ پالىقى ۋە ھەر تۈرلۈك كۈرەك.

422 II

كفْكاكْ kəvgək كېكەچ. تىلىنى چايناپ سۆزلەيدىغان كىشى.//




سمْرْكُوكْ səmürgük سۆمۈرگۈك. بۆلبۆلغا ئوخشايدىغان بىر قۇش. بالاساغۇن تىلىدا. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| بُجْ بُجْ اُتَرْ سمُرْكُوكْ | *buq buq ətər səmürgük* | [ۋىچ - ۋىچ سايرار سۆمۈرگۈك، |
| بُغْزِي اُجُونْ مَنْكَلْنُورْ | *boqzī üqün mənlənür* | گېلى ئۈچۈن دانلايدۇ.] |

خۇش ئاۋاز قۇشمۇ گال ئۇچۇن دانلايدۇ.

كِذِزْكاكْ kiżizgək: كِـذِزْكاكْ قـاغُونْ kiżizgək kaqun — سۇيى قىچىپ (شۇمۇقۇپ) كەتكەن قوغۇن.

423 II

كِشِرْكاكْ kixirgək: كِشِرْكاكْ اَرْ kixirgək ər — كىشىدىن//قاچىدىغان ئادەم، ئۆيىگە بىرى كېلىشى بىلەن ئىچى سىقىلىدىغان ۋە ئۆيى كۆزىگە تار كۆرۈنىدىغان ئادەم.




جَنكَلْ qəŋəl ئوسال. جَنكَلْ اَرْ qəŋəl ər — ئوسال ئادەم.

جُنكِكْ qөŋək ماتال، ياغاچ چېلەك. چىگىلچە.

تِرْنكِكْ tərŋək سىزىندى سۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەرەبچىسى «تِرْنقِقْ» — لېيى تىنغان» بولۇپ، «ق – k» ھەرپى «ك – k» گە ئالمىشىپ كەتكەن. بۇ سۆز ئەرەبچىگە توغرا كېلىدۇ.

424 II

خۇداغا شۇكۇر، مۇزائەف ئىسىملار بۆلۈمى تۈگىدى.//



[1] بۇ سۆز يازما نۇسخا 266 ـ بەتتە «تِرْنكُوكْ tərŋük» شەكلىدە يېزىلغان.

بِسْمِ ٱللَّهِ ٱلرَّحْمَٰنِ ٱلرَّحِيمِ

ئايىغۇچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئېتى بىلەن باشلايمەن

# مۇزائەف پېئىللار بۆلۈمى

## ئىككى ھەرپلىكلەر بابى



شۇنى بىلگىنكى، تۈركىي تىللاردا ھەقىقىي مۇزائەف سۆزلەر ئاز ئۇچرايدۇ. پەقەت پېئىل «ت t» بىلەن ئاياغلىشىپ، ئاخىرىغا ئۆتكەن زامان قوشۇمچىسى بولغان «د d» قوشۇلغاندىلا مۇزائەف بولىدۇ. بۇ چاغدا «تەشدىت» (شەددەت بىلەن قاتتىق ئېيتىلىدىغان ئىككى «ت - t») بارلىققا كېلىدۇ. شۇڭا، بىز ئۇنى مۇزائەف دەپ ئاتىدۇق. كەلگۈسى زامان ۋە مەستەردە «د - d» چۈشۈپ قالغانلىقى ئۈچۈن، مۇزائەف بولمايدۇ. دېمەك، ھەقىقىي مۇزائەف ئاز بولغاچقا، مۇشۇ ئورۇندىلا كۆرسىتىپ قويدۇق.

425 II

تُتّى tutti تۇتتى، ئاغرىق تۇتتى. باشْ تُتّى *bax tutti* // يارا ئاغرىقى تۇتتى، يارا لوقۇلداپ ئاغرىدى (تُتارْ – تُتْماقْ *tutar - tutmak*).

411

تَتّى tutti تۇتتى. اتْ كَيِكْ تُتّى *it kəyik tutti* — // ئىت كېيىك تۇتتى. باشقا نەرسىلەرنى تۇتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. شۇنىڭدەك ھەرقانداق كىشى بىرەر نەرسىنى تۇتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. مەسىلەن: اُلْ مَنكا الِكْ تُتّى *ol maŋa əlik tutti* ئۇ ماڭا كېپىل بولدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

الِكْ تُتْغِنْجا اتْ تُتْ *əlik tutoqinqa ot tut*

كېپىل بولغۇچە، ئوت تۇت.

كېپىل بولغۇچە ئوت تۇتقان ياخشى، چۈنكى كېپىل بولغان ئادەم كېيىن پۇشايمان قىلىدۇ (تُتارْ - تُتْماقْ tutar - tutmak).

تِتّي titti تىيدى، چەكلىدى. اُلْ اَنِي تِتّي ol ani titti — ئۇ ئۇنى تىيدى، (بىر نەرسىدىن) توستى. ئەسلى «تِيذْتِي tiżti» بولۇپ، «ذ - د» ھەرپى ھەرپ قوشۇلۇپ كېتىش نەتىجىسىدە «ت - t» غا ئايلىنىپ كەتكەن (تِذارْ - تِذْماقْ tiżar - tiżmak).

تِتّي titti // titti تىتتى: تىكىلىپ قارىدى، ھومىيىپ قارىدى. اُلْ اَتْ تِتّي ol at titti ئۇ ئەت تىتتى، يەنى ئېزىلىپ پىشقان گۆشنى تىتتى. كىيىمنى بەك يىرتىۋەتسىمۇ شۇنداق//دېيىلىدۇ. 426 II قُلْ بَنْكَا تِتّي kul bəgkə titti قۇل بەگ بىلەن تىركەشتى، يەنى بەگكە قارشى چىقتى. باشقىلارغا قارشى چىقىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلْ انكارْ تِتْرُو بقْدِي ol aŋar titrü bakdi — ئۇ ئۇنىڭغا تىك (تىكىلىپ) قارىدى. گۈزەل ھەققىدە شۇنداق دېيىلگەن:

anar titrü baksa bolmas — اَنكارْ تِتْرُو بَقْسا بُلْماسْ

ئۇنىڭغا تىكىلىپ قارىغىلى بولماس.

بۇ سۆز بەزىدە ھومىيىش مەنىسىدىمۇ كېلىدۇ (تِتارْ - تِتْماكْ titər - titmək).

گۆش تىتىش ۋە كىيىم يىرتىش مەنىسىدە كەلسە، سۆزنىڭ مەستىرى قاتتىق «ق - k» بىلەن (تِتارْ - تِتْماقْ titar - titmak)بولۇپ كېلىدۇ.

سُسْدِي süsdi ئۈستى. اُوذْ سُسْدِي uż süsdi — كالا ئۈستى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُسارْ - سُسْماكْ süsər - süsmək).

شَشْدِي xəxdi شەشتى ~ يەشتى. اِرْ تُكُونْ شَشْدِي ər tügün xəxdi ئادەم تۈگۈن يەشتى. ئات ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ھايۋانلارنى چۇشەكتىن يېشىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (شَشارْ - شَشْماكْ xəxər - xəxmək).

427 II

قَقْتِي kakti قاقتى، نوقۇدى. اَنِي بَشْرا قَقْتِي ani baxra//kakti — ئۇنىڭ بېشىغا قاقتى، نوقۇپ قويدى (قَقارْ - قَقْماقْ kakar - kakmak).

قُقْتِي kokti قوقىدى. ياغْ اُوتّا قُقْتِي yaoq otta kokti ياغ ئوتتا قوقىدى. بۇ چىراغ ئۆچۈرۈلگەندە تۈتەپ كەتكىنىگە ئوخشايدۇ. گۆش كۆيۈپ بۇس كۆتۈرۈلسىمۇ «اَتْ قُقْدِي ət kokdi» دېيىلىدۇ (قُقارْ - قُقْماقْ kokar - kokmak).

كِكْدِي kikdi بىلـدى، جەيلـدى. بِجاكْ كِكْدِي ارْ ar kikdi piqək — ئادەم پىچاق بىلـدى. يـاكى ئىككىسـىنى بىـر ـ بىرىگـە جەيلـدى (كِكَـــارْ - كِكْمَـــاكْ kikər - kikmək).

بۇلار ھەقىقىي مۇزائەفدۇر. بۇنىڭدىن باشقىلىرى ياسالما مۇزائەفدۇر. ياسالما مۇزائەفلەر تۆۋەندىكىلەر:

412

بَتِى patti پاتتى، چۆكتى. كُـون بَتِـي kün patti — //كۈن پاتتى. قُرْغُـرِينْ سُڤْقَابَتِـى koruqzin[1] suvka patti — قوغۇشۇن سۇغا چۆكتى. ھەرقانـداق بىـر نەرسـە كۆزدىن يىتسـمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَتار - بَتْماقْ patar - patmak).// 428 II

بُتِى pütti پۈتتى، چىنپۈتتى، ئىشەندى. ارْ اُونِى بُتِى ər üni pütti — (كۆكسـىدىكى بىرەر كېسەل سەۋەبىدىن ياكى تاياق يېگەنلىكتىن) ئادەمنىڭ ئۈنى پۈتتى. انِكْ الِـمِـى بُتِى aniŋ alimi pütti — ئۇنىڭ ئېلىمى پۈتتى، يەنى بىركىمدىن ئالىدىغان قەرزى توغرىسىدا كېلىشىم ھاسىل قىلدى. بَاشْ بُتِى bax pütti — يارا پۈتتى، يەنى ساقايدى. قُلْ تَنكْرِيكَـا بُتِـى kul təŋriga pütti — بەندە(قۇل) تەڭرىگە پۈتتى، خۇدانىڭ بىرلىكىگە چىنپۈتتى (بُتار ـــ بُتْماكْ pütər - pütmək).

بُتِى bütti: اُتْ بُتِى ot bütti — ئوت ئۈندى، مېۋە بولسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُغْـلانْ بُتِى oqlan bütti — بالىنىڭ ئاي ـ كۈنى پۈتتى، يەنى بالا تۇغۇلدى. ھەرقانداق نەرسە ئۈنسە، تۇغۇلسا ياكى يارىتىلسا، «بُتِـــى» bütti دېيىلىدۇ. قىپچاقچە (بُتارْ - بُتْماكْ bütər - bütmək).

جَتِى qatti چاتتى، قاتتى. ارْ اُغْلاقْ قُـزِي قَـا جَتِـى ər oqlak kozika qatti — ئادەم ئوغلاقنى قوزىغا قاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (جَتارْ جَتْماقْ qatar - qatmak). ئوغۇزچە. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:// 429 II

[1] بۇ سۆز بۇ ئورۇندا «قُرْغُرِينْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، يازما نۇسخا 256 ـ بەتتە «قُرْغُـزِيـنْ» شەكلىدە يېزىلغان. توغرىسى شۇ. شۇڭا، بىز «koruqzin»دەپ ئالدۇق.

اُرْذُلَنِبْ يُكْسَكْ تاغِغْ اُغْلاقْ جتارْ *orżulanïp yüksək taqïq oqlak qatar*

اُيْغُرْ تتِنْ يُفْغا اَلِبْ يُمْغِنْ ستارْ *uyqur tatïn yuvqa alïp yumqïn satar*

[يۈكسەك تاغنى ماكان قىلىپ ئوغلاق چاتىدۇ،

ئۇيغۇر تاتتىن ئەرزان ئېلىپ جۇغلاپ (قىممەت) ساتىدۇ.]

تاغ تۆپىسىنى ماكان قىلغان بىرى توغرىسىدا شۇنداق دېيىلىدۇ. ئۇ تاغنىڭ تۆپىسىگە جايلاشتى، ئۇنىڭ ئىشى شۇكى، دائىم ئوغلاق، قوزا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى بىر - بىرىگە قاتىدۇ، يەنى قارىقويۇق ئارىلاشتۇرۇپ پادىچىلىق قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە، ئۇ ئۇيغۇرلاردىن بۇلاپ ئالغانلىرىنى جۇغلاپ ساتىدۇ.

سَتِّي satti ساتتى. اَلْ تَڤارْ سَتِّي *ol tavar satti* — ئۇ مال ساتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَتارْ - سَتْماقْ *satar - satmak*).

سُتِّي sutti توكۇردى. اَلْ كِشِي يُوزِينْكا سُتِّي *ol kixi yüziŋə sutti* — ئۇ كىشىنىڭ يۈزىگە تۈكۈردى. ئەسلى «سُوذْتِي *sużti*» بولۇپ، تاۋۇش قوشۇلۇپ كېتىش// نەتىجىسىدە «ذ - *ż*» ھەرپى «ت - *t*»غا ئايلىنىپ كەتكەن (سُذارْ - سُذْماقْ *sużar - sużmak*).

430 II

سِتِّي sitti سىيدى. اِرْ سِتِّي *ər sitti* — ئادەم سىيدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ئەسلى «سِيذْتِي *siżti*» بولۇپ تاۋۇش قوشۇلۇپ كېتىش نەتىجىسىدە «ذ - *ż*» ھەرپى «ت - *t*»غا ئايلىنىپ كەتكەن (سِذارْ - سِذْماكْ *siżər - siżmək*).

قَتِّي katti قاتتى، قوشتى. اَلْ سِرْكانِي يُغُرْتْقا قَتِّي *ol sirkəni yoqurtka katti* — ئۇ سىركىنى قېتىققا قاتتى. ھەرقانداق نەرسە باشقا نەرسىگە قېتىلسىمۇ (ئارىلاشتۇرۇلسىمۇ) شۇنداق دېيىلىدۇ.

قَتِّي katti قاتتى. يُمْشاقْ نانْكْ قَتِّي *yumxak nəŋ katti* — يۇمشاق نەرسە قاتتى (قَتارْ - قَتْماقْ *katar - katmak*).

قُتِّي kotti قويدى، تاشلاپ قويدى. اُلْ نانْكْ قُتِّي *ol nəŋ kotti* — ئۇ نەرسىنى تاشلاپ قويدى.// ئەسلى «قُوذْتِي *kożti*» بولۇپ، تاۋۇش قوشۇلۇپ كېتىش نەتىجىسىدە «ذ - *ż*» ھەرپى «ت - *t*»غا ئايلىنىپ كەتكەن (قُذُورْ - قُذْماقْ *kożur - kożmak*).

413

كَتّي kəttı كـيـدى. اَرْ تُونِنْ كَتّي *ər tonïn kətti* — 431 II // ئادەم تونىنى (كىيىمىنى) كىيدى. ئەسلى «كَذْتي *kəżti*»دۇر (كَذارْ - كَذْماكْ *kəżər - kəżmək*).

كِتّي kəttı كـەتتى. اَرْ يِيرِنْـدِنْ كِتّـي *ər yərindin kətti* — ئادەم يېرىدىن كەتتى، ئۆز جايىدىن يۆتكەلدى (كِذارْ - كِذْماكْ *kəżər - kəżmək*).



بۇ بابتىكى پېئىللارنىڭ بۇيرۇق شەكلى ئىككى ھەرپلىك بولىدۇ. شۇڭا، «ئىككى ھەرپلىكلەر بابى» دەپ ئاتىدۇق. مەسىلەن: «اَتْ تُتْ *at tut* — ئات تۇت»، «تَڤارْ سَتْ *tavar sat* — مال سات» دېگەن جۈملىلەردىكى «تُتْ *tut*»، «سَتْ *sat*» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ بابتىكى پېئىللارنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدە ئوخشاش بىر ھەرپ قوشلاپ كەلگەنلىكى ئۈچۈن، مۇزائەف دەپ ئاتىدۇق. بۇ ئەھۋال ئەرەبچىدە كەلگۈسى زامان ۋە مەستەرلەردىمۇ ئۇچرىغىنى بىلەن، تۈركچىدە ئۇچرىمايدۇ. لېكىن، ئۆتكەن زاماندا ئوخشىغانلىقى ئۈچۈنلا شۇنداق دېدۇق. بۇ بابتىكى سۈپەتلەر تۈركلەردە «تُتْغُوجي *tutoquqi* — تۇتقۇچى»، «سَتْغُوجي *satoquqi* — ساتقۇچى» شەكلىدە بولۇپ كېلىدۇ. تۈركمەنلەر بىلەن ئۇلارنىڭ قوشنىلىرى بۇنى «تُتّجي *tuttaqi*»، «سَتّجي *sattaqi*» دەپ قوللىنىدۇ. 432 II // ئىش - ھەرىكەتنىڭ كۆپ قېتىم قىلىنغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت «تُتْغانْ *tutoqan* — تۇتۇۋېرىدىغان»، «سَتْغانْ *satoqan* — سېتىۋېرىدىغان» شەكلىدە كېلىدۇ. مەلۇم بىر ئىش - ھەرىكەتنى قىلىشقا خۇشتار (ئامراق) ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت «تُتْغساقْ *tutuoqsak* — تۇتۇشقا ئامراق»، «سَتْغساقْ *satioqsak* — سېتىشقا ئامراق» شەكلىدە كېلىدۇ. بىر ئىش - ھەرىكەتنى ئىشلەش ئىشلىگۈچىنىڭ بۇرچى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت «اَلْ تُتْغُلُقْ اَرْدي *ol tutoquluk ərdi* — ئۇ تۇتقۇلۇق ئىدى، ئۇ تۇتۇشى كېرەك ئىدى»، «اَلْ سَتْغُلُقْ تُرُرْ *ol satoquluk turur* — ئۇ ساتقۇلۇق ئىدى، ئۇ سېتىشى كېرەك ئىدى»

ئاتنىڭ بېشىنى پىشۇرۇپ يېمەكچى بولساڭ، قاچىماسلىقى ئۈچۈن ئاۋۋال ئۇنى

نوختىلاپ باغلا، ئاندىن ئۇنى يېگىن. بۇ ماقال ئاتتىن پايدىلىنىش ئۈچۈن ئاۋۋال

ئۇنى پۇختا ساقلاشقا، بوش قويماسلىققا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

يَتِزْ yatïz ئەنلىك. ھەرقانداق كەڭ نەرسە. «يتزْ قذشْ yatïz kaẑïx — ئەنلىك قېيىش»،

«يِتِزْ يِيرْ yatïz yər — [10 III] //ئېتىز يەر، كەڭ يەر» دېگەن سۆزلەر مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

يغــزْ yaoqïz قوڭۇر. قىزىل بىلەن قارا ئوتتۇرىسىدىكى بىر خىل رەڭ. يەرنىڭ رەڭگى

شۇنىڭغا ئوخشىتىلىپ، «يغزْ يِيرْ yaoqïz yər» دېيىلىدۇ. يغــزْ اتْ yaoqïz at —

قوڭۇر ئات، قارا تورۇق ئات.

يَفُزْ yavuz ياۋۇز، يامان.

يُمُزْ yumuz: يُمُزْ اَرْ yumuz ər — دوغىلاق ئادەم.

يمزْ yamïz يىرىق. دۈشمەننىڭ ئىككى يېنى، ئىككى ساغرىنىڭ قورساققا تۇتاشقان يېرى.

يرِشْ yarïx بەيگە، ئات بەيگىسى. اُلْ اتْ يرِشْــتِي ol at yarïxti — ئۇ ئات چاپتۇرۇشتى،

ئات بەيگىسىگە چۈشتى.

يَرِشْ yarïx ئۆلىشىش. ئىككى كىشىنىڭ ئوتتۇرىسىدا مال ئۆلىشىش.

يَغشْ yaoqïx قۇربانلىق. يەنى ئىسلامدىن بۇرۇنقى تۈركلەرنىڭ [11 III] //بىرەر ئىش يۈزىسىدىن ياكى

تەڭرىگە يېقىنلىقنى بىلدۈرۈش يۈزىسىدىن بۇتلارغا [448] //ئاتاپ سويىدىغان قۇربانلىقى.

يقَشْ yavax ياۋاش. يقَشْ كشي yavax kixi — ياۋاش كىشى. كۆڭۈل ھايۋانلارغىمۇ

مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

قُلْدَشْ بِلا يَرَشْغِلْ قَرْشِبْ اَدِنْ اُدُرْما

بَكْ تُتْ يَقشْ تَقاغوُ سُقْلِنْ يَزِنْ ادرما

*ķoldax bilə yaraxqïl ķarxïp adïn ədürmə*

*bək tut yavax taķaqu süvlin yazïn ədərmə*

[قولدىشىڭنى ھۆرمەت قىل، باشقىلارنى ئۇنىڭدىن ئۈستۈن قويما،

ياۋاش توخۇيۇڭنى چىڭ تۇت، جاڭگالدىكى قىرغاۋۇلنى ئىزدىمە.]

نەسىھەت قىلىپ شۇنداق دەيدۇ: بىر كىشى بىلەن ھەمسۆھبەت بولساڭ، ئۇنىڭغا ھۆرمەت قىل، ھەممە ئىشتا ئۇنىڭغا مۇۋاپىقلاشقىن، ئۇنىڭ بىلەن قارشىلاشما، باشقىلارنى ئۇنىڭدىن ئۇستۇن كۆرمە؛ ئۆيۈڭدىكى توخۇغا ئوبدان قارا، ئۇنى قاچۇرۇپ قويۇپ، جاڭگالدىكى قىرغاۋۇلنى ئىزدەپ يۈرمە. 12 III //

يُفُشْ yüvüx يېقىن كىشىلەرگە مال ۋە كىيىم ـ كېچەك بىلەن ياردەم بېرىش. بۇ ئىش كۆپىنچە كېلىن يۆتكەلگەندە بولىدۇ. يەنى كېلىننى جابدۇپ ئۇزىتىمىدىغان چاغدا ئۇنىڭ يېقىنلىرى كېلىننىڭ ھۆرمىتى يۈزىسىدىن ئۆزلىرىگە چۈشكەن سوۋغىلارنى ئۇنىڭغا بېرىدۇ. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

يُفُشْ لِكْ كَلِنْ كُذاكُو يَفَشْ بُلُورْ *yüvüxlig kəlin küżəgü yavax bulur*
تارتۇقلانغان كېلىن ياۋاش كۈيئۇ تاپار.

ئۆز يېقىنلىرىنىڭ بەرگەن سوۋغىلىرى بىلەن ئىززەتلەنگەن كېلىن خۇشخۇي ۋە ئېغىر ـ بېسىق كۈيئۈگە ئىگە بولىدۇ. چۈنكى، ئۇ مالدار كېلىننى تاپقانلىقتىن ئۇنىڭغا ھۆرمەت كۆرسىتىدۇ.

يُمُشْ yumux ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ كىشى ئوتتۇرىسىدىكى ئەلچىلىك. پەرىشتىنى «يُمْشْجِي *yumuxqi*» دېيىشمۇ مۇشۇ سۆزدىن كەلگەن. چۈنكى، پەرىشتە مەنىسىدىكى «مەلەك» سۆزى ئەرەبچە ئەلچىلىك مەنىسىدىكى «اَلُوكَة» سۆزىدىن ئېلىنغان. تۈركلەر «مەلەك» دېگەن ئىسىمنى پۈتۈنلەي بىلمەيدۇ.

يَمِشْ yəmix يېمىش، مېۋە. بۇ ئورتاق ئىسىم بولۇپ، ئومۇمەن دەرەختىكى مېۋىگە، يەنى ھۆل مېۋىگە ئېيتىلىدۇ.

يَتِغْ yatïoq ياتاق، ياتىدىغان جاي. اَنِ يَتِغِنْدا تُتْغِيلْ *ani yatïoqïnda tutoqïl* // 13 III — ئۇنى ياتىقىدا تۇت، يەنى ئۇنى ئۇخلاۋاتقان ئورنىدا تۇت.

يِذِغْ yïżïoq يىدىغ، سېسىق. ھەرقانداق سېسىق نەرسە.

يِذِغْ yïżïoq: يِذِغْ اُتْ *yïżïoq ot* — ئادراسمان. قەشقەر تىلىدا. ئۇچ ۋە بارسغان تىللىرىدا «الدُّرك[1] *əldrük*» دېيىلىدۇ. ئوغۇزلار «يُوزْ اَرْلِكْ *yüz ərlik*» دەيدۇ.

[1] بۇ سۆز بۇ يەردە «الدُّرك» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، يازما نۇسخا 622 ـ بەتتە «الدرك» شەكلىدە بېرىلگەن. بىز كېيىنكىسىگە ئاساسلىنىپ «*əldrük*» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق. چۈنكى، بۇ يەردىكى ۋەزىن ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى ھەرپلەرنىڭ ساكىنلىق بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ.

يُـــذْغْ yužuoq كاساپەت، بىراۋنىڭ كاساپىتىگە كېتىش. انـــكْ يُـــذْغِى تُقنْـــدى

anïŋ yužuoqï tukïndï —— ئۇنىڭ كاساپىتى ئۇنىڭغا تەگدى، يەنى بىراۋنىڭ گۇناھىدىن باشقا بىراۋ بالاغا قالدى.

يُذْغْ yužuoq باللارنى تىللىغاندا ئېيتىلىدىغان بىر سۆز، پەسكەش، ئەبلەخ. كەنچەكچە. بۇ سۆز «يُذُتْ yužut» سۆزىگە ئوخشاش.

14 III 449

يرغْ yaraoq پۇرسەت، ئىمكان، پەيت. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

ايشْ يَراغِنْدا سَرْتْ اَسِغِنْدا — ïx yaraoqïnda sart asïoqïnda

ئىش پەيتىدە، سودىگەر پايدىدا.

ئىش پەيتىگە باقىدۇ، سودىگەر پايدىغا. سودىگەر پايدىنى كۆرسە، ئەڭ ياخشى كۆرگەن نەرسىسىنىمۇ سېتىۋېتىدۇ.

يشغْ yïxïoq قېيىش، تاسما؛ قېيىشتىن ئۆرۈلگەن ئارغامچا.

يقُــغْ yavuoq يۇقىرىدىن قىيان دومىلىتىپ چۈشۈرگەن تاش پارچىلىرى. ئادەم ياكى ئېيىق تاغ ئۈستىدە ماڭغاندا پەسكە دومىلاپ چۈشكەن تاش پارچىلىرىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

يقغْ yak̦ïoq مەلھەم. ئىششىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش جاراھەتلەرگە يېقىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ماي دورا.

يلغْ yalïoq قوش تاجىسى. «تَقُــقْ يلغِــى takuk yalïoqï —— خوراز تاجىسى» دېگەن سۆز شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

يلغْ yalïoq يايىل ~ يال، ئاتنىڭ يالى. «يالْ yal»مۇ دېيىلىدۇ. توغرىسى «يِيلْ yəl»دۇر.

يُلُغْ yuluoq پىدا. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

منكْ كِشىِ يُلُغِى بُلُبْ اُوزُنكا — miŋ kixi yuluoqï bolup ozüŋə

15 III

بَرْكَلَرْ اُوزُنْ اَنكْ كُوزنكا — bərgələr ozün anïŋ kozïŋə

[مىڭ كىشى پىدا بولۇپ (ئۇنىڭ) ئۆزىگە،

بەرگۈسىدۇر ئۆزىنى (جېنىنى) ئۇنىڭ كۆزىگە.]

مىڭلاپ كىشىلەر ئۇنىڭغا ئۆزلىرىنى پىدا قىلىدۇ، ئۇنىڭ كۆزلىرىنى كۆرۈش بىلەن جانلىرىنى بېرىدۇ.

«اُوزْ *øz*» سۆزى بۇ شېئىردا «جان» مەنىسىدە كەلگەن. بۇ سۆزنىڭ خەلق تىلىدا قانداق مەنىلەردە ئىشلىتىلىشىنى ئۆز ئورنىدا بايان قىلغانمەن.

يلِغْ yïlïq ئىللىق، ئىلمان. يلِغْ سُوقْ *yïlïq suv* — ئىلمان سۇ. ئىسسىق بىلەن سوغۇق ئارىسىدىكى ھەرقانداق ئىللىق نەرسىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

يلغْ yalïq ئېگەرنىڭ ئالدىنقى ۋە ئارقا قاشلىرى. بۇلارنى بىر - بىرىدىن ئايرىش ئۈچۈن ئالدىنقى قاش «اُنكْدُنْكى يلغْ *oŋdünki yalïq*»، كەينى قاش «كيدُنْكي يلغْ *kədinki yalïq*» دېيىلىدۇ.

ينغْ yanïq قۇسۇق. اُلْ ينغْ ينْدى *ol yanïq yandï* — ئۇ كۆپ قۇستى.

ينغْ yanïq يېنىش، تەھدىت. بكْ ينغنْدا تُتْشْما *bəg yanïqïnda tuxma* // 16 III — بەگنىڭ تەھدىتىگە (غەزىپىگە) ئۇچرىما، دۇچ كەلمە. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

يتُقْ yatuk ئىككى خىل نەرسىدىن توقۇلغان رەخت. بۇنىڭ ئۆرۈشى يۇڭ يىپتىن، ئارقىقى پاختا يىپتىن بولىدۇ.

يَتُقْ yatuk تاشلانغان، ئۇنتۇلغان. يتُقْ نانكْ *yatuk naŋ* — تاشلانغان ۋە ئۇنتۇلغان نەرسە. ھۇرۇنلارنى «يَتُقْ كشى *yatuk kixi*» دېيىش شۇنىڭدىن كەلگەن. ئوغۇزلار ئارىسىدا ئۆز شەھىرىدىن باشقا يەرگە چىقمايدىغان، ئۇرۇش قىلمايدىغان بىر قىسىم كىشىلەر بار. بۇلارمۇ «يتُقْ *yatuk*» دېيىلىدۇ، «تاشلانغانلار، ھۇرۇنلار» دېگەن بولىدۇ. // 450

يتِقْ yatïk ياتاق. ياتىدىغان ۋە ئۇخلايدىغان جاي. انى يتِقِنْدا تُتّي *anï yatïkïnda tuttï* — ئۇنى ياتىقىدا، ئۇخلاۋاتقان يېرىدە تۇتتى.

يرْقْ yaruk يورۇق. يرُقْ يِرْ *yaruk yər* — يورۇق يەر. يبْ يرُقْ نانكْ *yap yaruk naŋ* — يوپيورۇق نەرسە.

يَرُقْ yaruk يېرىق. يەر، تام، تاغ، ئەينەككە ئوخشاش نەرسىلەر ۋە باشقىلاردىكى يېرىق، دەز. بُو ايقْ نكْ يرُقى بارْ *bu ayaknïŋ yarukï bar* // 17 III — بۇ ئاياق(قاچا)نىڭ يېرىقى بار.

يَرقْ yarïk جەڭلەردە كىيىلىدىغان زەنجىرلىك ۋە تەڭگىلىك ساۋۇتنىڭ ھەر ئىككىسىگە ئىشلىتىلىدىغان ئورتاق ئىسىم. بۇلار پەرقلەندۈرۈلۈپ، زەنجىرلىك ساۋۇت «كُبا يَرقْ *küpə yarïk*»، تەڭگىلىك تۆمۈر ساۋۇت «سايْ يَرقْ *say yarïk*» دېيىلىدۇ.

يُرِقْ yorïk راۋان. يُرِقْ تِلْ yorïk til — راۋان تىل.

يُرِقْ yorïk خۇلق، مىجەز، خۇي - پەيل، مۇئامىلە. انِكْ يُرِقِى نتَكْ كِشِى بِلا anïŋ yorïkï nətəg kïxï bilə — ئۇنىڭ خۇلقى، كىشىلەر بىلەن مۇئامىلىسى قانداق؟

يُرِقْ yorïk يۈرۈش: ئېقىش. اتْ يُرِقِي نتكْ at yorïkï nətəg — ئاتنىڭ يۈرۈشى قانداق. سۇ ۋە باشقىلارنىڭ ئېقىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

يرقْ yarïk يېرىق. يوتىنىڭ گەۋدىگە، ئىككى يانپاش سۆڭىكىنىڭ توققۇز كۆزگە تۇتاشقان [18 III] يېرى. بۇ «يرِلْدِي نانْ yarïldï nəŋ — نەرسە يېرىلدى» ئىبارىسىدىكى// «يرِلْدِي yarïldï» سۆزىدىن ئېلىنغان. بۇ يەردە ئىككى پۇتنىڭ بىرى ئوڭغا، بىرى سولغا ئايرىلىدۇ.

يَزَقْ yazak ئوتلاق، يايلاق. ياغما ۋە توخسى تىللىرىدا.

يزُقْ yazuk يېشىك، يېشىكلىك. يزُقْ اتْ yazuk at — يېشىكلىك ئات، باغلاقتىن يېشىلىپ كەتكەن ئات. ھەرقانداق نەرسىنىڭ باغلاقتىن يېشىلىپ كېتىشىگە ۋە كىشەندىن بوشاپ كېتىشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

يَزُقْ yazuk: يزُقْ اتْ yazuk ət — كۆزدە ھەر خىل دورا - دەرمەكلەر بىلەن قورۇتۇپ قويۇلۇپ، ئەتىيازدا يېيىلىدىغان قاق گۆش. بۇ «يازْ اقْ يِى yaz ok yə — ئەتىيازدىلا يە» دېگەن سۆزدىن ئېلىنغان. چۈنكى، ئەتىيازدا ماللار ئورۇقلايدۇ، مۇشۇنداق گۆشى بار كىشى ئەتىيازدىمۇ سېمىز گۆش يەيدۇ.

يَزُقْ yazuk گۇناھ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُوتْ تُتُنْسُزْ بُلْماسْ يِكِتْ يازُقْسُزْ بُلْماسْ

*ot tütünsüz bolmas yigit yazuksuz bolmas*

ئوت تۈتۈنسىز بولماس، يىگىت گۇناھسىز بولماس.

يىگىتلەر گۇناھ ئۆتكۈزۈپ جېمىلەنمەكچى بولغاندا، مۇشۇ سۆز بىلەن ئۆزرە سورىلىدۇ.

يَسقْ yasïk يا قېپى. تۇركچە. بۇ سۆزنى ئوغۇز ۋە قىپچاقلار [19 III] // بىلمەيدۇ. ئۇلار بۇنى «قُرْمانْ kurman» دەيدۇ. [451] // ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*uprak yasikdin tozluq ya qikar* اُبْرَقْ يَسقْدِنْ تُوزْلُغْ يا جقارْ

ئۈپرىغان يا قېپىدىن مەزمۇت يا چىقىدۇ.

بۇ خۇددى ئەرەبلەرنىڭ «تَرىٰ الرَّجُلَ النَّحيفَ فَتَزْدَريهِ وَفى اَثْوابه اَسَـدٌ مَزيـدٌ» دېگىنىگە ئوخشايدۇ.

يُلَقْ yulak كىچىك بۇلاق. «يُلْ يُلَـقْ yul yulak » سۆزى شۇنىڭدىن ئېلىنغان. بۇنىڭدا «ل — *l*»غا «ق – *k*» ھەرپى قوشۇلغان[1]. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*akturur kəzüm yulak* اَقْتُرُرْ كُوزُمْ يُلاقْ

20 III

*tüx kilur ərdək yuqak* // تُشْ قلُرْ اُرْدَكْ يُغاقْ

[كۆزۈمدىن(ياش) بۇلاق(بولۇپ) ئاقىدۇ،

(ئۇنىڭغا) ئۆردەك ـ يۇغاق(لار) چۈشىدۇ.]

كۆزۈمدىن بۇلاقتەك ئاققان ياش كۆللەرگە ئايلىنىدۇ، ئۇنىڭغا ئۆردەك ۋە باشقا سۇ قۇشلىرى چۈشىدۇ.

يُلَقْ yolak چىغىر يول. چۆل ـ باياۋانلاردا بولىدىغان يالغۇز ئاياغ يول.

يُلَقْ yolak يوللۇق. يُلَـقْ بَـرْجِنْ *yolak barqin* — يوللۇق يىپەك رەخت. شۇنىڭدەك ھەرقانداق سىزىقلىرى ۋە يوللىرى بولغان نەرسىمۇ «يُلَـقْ *yolak* » دېيىلىدۇ. بۇنىڭ ئەسلى «يُولَقْ *yolak*»دۇر.

يِتُكْ yitük يىتكەن، يوقالغان نەرسە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*yitükliq anasi koyun aqar* يِتُكْلُكْ اَناسى قُويُنْ اَجارْ

نەرسە يوقاتقان (كىشى) ئانىسىنىڭ قوينىنىمۇ ئاختۇرىدۇ.

بۇ ماقال نەرسە يوقاتقان كىشىنىڭ ئۇنى ھەرقانداق يەردىن ئىزدەشكە ھەقلىق ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈپ ئېيتىلىدۇ.

يِتِكْ yitig ئۆتكۈر. يِتِكْ بِجـاكْ *yitig piqək* — ئۆتكۈر پىچاق. قىلىچ ۋە قىلىچقا

---

[1] بۇ ھەقتە بېسىم ئاتالاي باسما ۋە يازما نۇسخىلاردا «يُلَقْ»نىڭ ئەرەبچە ئىبارىسى «وَاَلْقـافُ مُحَلْقَـةَ بـاللاَّم» شەكلىدە يېزىلغان. بۇنىڭدىن ھېچ مەنە ئۇقۇلمايدۇ، توغرىسى «وَالْقـافُ مُلْحَقَـةٌ بـاللاَّمْ ـ "ل – *l*" غا "ق – *k*" قوشۇلغان» بولۇشى كېرەك، دەپ ئىزاھ بەرگەن. بىز بۇ پىكىرنى توغرا تېپىپ، شۇنداق تەرجىمە قىلدۇق.

21 III ئوخشاش ئىتتىك نەرسىلەرگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

يتكْ yətik يېتۈك. يىتىك ارْ *yətik ər* — قولىدىن ئىش كېلىدىغان ئادەم، ھەر ئىشقا يېتىشىدىغان، چېۋەر ئادەم.

يُرَكْ yürək يۈرەك. يُرَكْلِكْ *yürəklig* — يۈرەكلىك، قورقماس.

يُرْكْ yorük ئۆرۈك، تەبىر. تُوشْ يُرْكِى *tüx yorüki* — چۈش ئۆرۈكى، چۈش تەبىرى.

يُرُكْ yorük تەبىر. سۆزنىڭ تەبىرى، مەنىسى، سۆزنىڭ چۈشەندۈرۈلۈشى. سُوزْ يُرُكِى *soz yorüki* — سۆز تەبىرى، سۆز مەنىسى.

يرُكْ yərük يېرىق، دەز. يرُكْ اِشْلَارْ *yərük ixlar* — يېرىلغان ئايال، پاسىلى بۇزۇلغان ئايال. يــرُكْ نانــكْ *yərük naŋ* — يېرىلغان، دەز كەتكەن نەرسە، ئۆزۈنىسىغا يېرىلىپ ھۆسنىنى يوقاتقان ھەرقانداق نەرسە.

يرُكْ yərük كەمتۈك، پۇچۇق.

يُزُكْ yüzük ئۈزۈك، بارماققا سېلىنىدىغان ئۈزۈك.

22 III يزاكْ yəzək قوشۇننىڭ ئالدىدا يۈرىدىغان چارلىغۇچى قىسىم، ئاۋانگارت ئەترەت.

يَنكْ yənik يېنىك.

يسُلْ yasul يېسسى، ياپىلاق. يسُلْ تاغْ *yasul taq* — ياپىلاق تاغ. يۇقىرىدىن تۆۋەنلەپ چۈشكەن كەڭ يالپاق يەرمۇ « يَسُلْ *yasul* » دېيىلىدۇ.

يشلْ yaxïl يېشىل، توق يېشىلغا «يبْ يشلْ *yap yaxïl* — ياپيېشىل» دېيىلىدۇ. بۇ سۆز «يُشلْ *yuxul*» سۆزى بىلەن قوشۇلۇپ «يشل يُشلْ *yaxïl yuxul*»مۇ دېيىلىدۇ.

452 يدِمْ yaẑïm كۆرپە، تۆشەك. تُولْــكْ يــدمْ *tülüg yaẑïm* — يۈڭلۇق كۆرپە. بۇ تۈپ سۆز ئەمەس.

يــرِمْ yarïm يارىم ~ يېرىم. الْمــلا يرمــى *almïla yarïmi* — ئالمىنىڭ يېرىمى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

يرِمْ yarïm يېرىندى، ئۆزۈنىسىغا يېرىلغان نەرسىنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرى. بُتِكْ يرمــى *putik yarïmi* — شاخ يېرىندىسى. بۇنىڭ ئەسلى «يېرىلماق»دۇر.

يشــمْ yixim ساپما. سوغۇق ئۆتمەسلىكى ئۈچۈن ئاياغ كىيىم ئۈستىگە تىزغىچە كىيىۋالىدىغان ئۆتۈككە ئوخشاش نەرسە.

23 III يغمْ yïqïm يىغىم، دۆۋە. يغــمْ تُبْــراقْ *yïqïm toprak* — يىغىم تۇپراق، يىغىلغان، دۆۋىلەنگەن تۇپا. «م – *m*» ھەرپى «ن – *n*» ھەرپىنىڭ ئورنىغا

ئالمىشىپ كەلگەن.

يَلِمْ yalïm: يَلِمْ قيا *yalïm ḳaya* — تىك قىيا. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَلِمْ سُوزُكْ اُقْسا بُلْماسْ يَلِمْ قيا يقْسا بُلْماسْ

*təlim səzüg uḳsa bolmas yalïm ḳaya yïḳsa bolmas*

كۆپ سۆزنى چۈشەنگىلى بولماس، تىك قىيانى يىقىتقىلى بولماس.

بۇ ماقال سۆزنى ئۇزارتماسلىققا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

يلِمْ yəlim يېلىم. پەي ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى يېپىشتۇرىدىغان يېلىم. بېلىق يېلىمى «يَرُقْ يَلِمْ *yaruḳ yəlim*» دېيىلىدۇ.

24 III

بينْ yəpin[1] توق قىزىل، قېنىق قىزىل. لەيلىقازاق گۈلىنىڭ رەڭگىدىكى ھەرقانداق نەرسىگىمۇ بۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قلنُو بلْسا قزلْ كَذارْ يَرانُو بلْسا يَشلْ كَذارْ

*ḳïlïnu bilsə ḳïzïl kəžər yaranu bilsə yaxïl kəžər*

قىلىقلىنايدىسە قىزىل كىيەر. يارىناي دېسە يېشىل كىيەر .

خوتۇنلار ئېرىگە جىلۇۋىلىنىپ كۆرۈنمەكچى (قىلىق چىقارماقچى) بولسا، قىزىل يىپەك كىيىم كىيىدۇ؛ ئەركىلەپ يارانماقچى بولسا، يېشىل يىپەك كىيىم كىيىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئەر خوتۇننى ياخشى كۆرىدۇ، دېمەكچى.

يَتَنْ yatan ئوق ئېتىش ئۈچۈن ياغاچتىن ياسالغان ياي، كامالەك.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «بَينْ» شەكلىدە يېزىلغان. مۇشۇ جايدىكى سۆزلەرنىڭ «ب» بىلەن باشلانمىغانلىقىنى نەزەردە تۇتقاندا، بۇ سۆز خاتا يېزىلغان بولۇشى ئېھتىمال. بېسىم ئاتالاينىڭ ئىزاھىدا: «بۇ سۆز يْكينْ ياكى يْكلْ سۆزىدىكى ك ھەرپى چۈشۈپ قالغاندىن كېيىنكى شەكلى بولۇشى ئېھتىمال» دېيىلگەن. بىز بۇ سۆزنىڭ كەلگەن ئورنى ۋە باش ھەرپى فەتھەلىك يېزىلغىنىغا قاراپ بۇ يەردە «ي ــ يا» بىلەن «ب - *b*»نىڭ ئورنى ئالمىشىپ قالغان بولۇشى مۇمكىن، دەپ ھېسابلاپ، ئۇنىڭ «*bayïn*» ئەمەس، بەلكى «*yəpin*» ياكى «*yəpün*» بولۇش ئېھتىمالى چوڭ دېگەن خۇلاسىگە كەلدۇق ۋە «*yəpin ~ yəbin*» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

[2] مىسال قىلىپ ئېلىنغان ماقالدا «*yəpin*» سۆزى يوق. بەلكىم ماقالدىكى «قزلْ» سۆزىنى بۇ سۆز بىلەن مەنىداش دەپ ئىشلەتكەن بولسا كېرەك.

يَتَنْ yatan ياتاق. پاختا ئاتقۇچىنىڭ ياتىقى.

يَرِنْ yarïn تاغاق سۆڭىكى. تۈركلەردە شۇنداق بىر ماقال بار:

*yarïn buloqansa əl buloqanur* يرِنْ بُلْغَنْسا اِيلْ بُلْغَنُورْ

تاغاق سۆڭىكى بۇلغانسا، يۇرتقا پاراكەندىچىلىك// چۈشىدۇ.[1] 25 III

يُرُنْ yurun يۇرۇن ~ ژۇرۇن، يىپەك رەخت پارچىسى. «يُرُنْ يُقا *yurun yuka* » دېگەن سۆزمۇ مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان[2].

يَشِنْ yaxïn چاقماق. تۈركلەردە:

*kimiŋ bilə kax bolsa yaxïn yakmas* كمْنْكْ بلا قاشْ بُلْسا يَشِنْ يَقْماسْ

كىمنىڭ يېنىدا قاشتېشى بولسا، ئۇنىڭغا چاقماق تەگمەيدۇ.

دېگەن بىر ھېكمەتلىك سۆز بار. قاشتېشى ئاق، سۈزۈك بولۇپ، كىشىلەر ئۇنى ئۈزۈك قىلىپ سالىدۇ. بۇ ئۈزۈكنى سېلىۋالغان كىشىگە چاقماق تەگمەيدۇ. چۈنكى، ئۇنىڭ تەبىئىتى شۇنداق، بۇ تاشنى// بۆزگە ئوراپ ئوتقا تاشلىغاندا، بۆزمۇ، تاشمۇ كۆيمەيدۇ. بۇ سىنالغان. ئۇسسىغان ئادەم ئۇنى ئاغزىغا سالسا، ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ.// 453 26 III

يغْـــنْ yïoqïn يىغىم، دۆۋە. يغْــنْ تُبْــرَاقْ *yïoqïn toprak* — يىغىم تۇپراق. يىغىلغان، دۆۋىلەنگەن توپا. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

يقِنْ yakïn يېقىن. يقِنْ يِيرْ *yakïn yər* — يېقىن يەر. يقِـــنْ ارْ *yakïn ər* — يېقىن ئادەم، تۇغقانلاردىن يېقىنى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ ماقالدىكى «يَرِنْ بُلْغَنْسا *yarïn buloqansa*» ئىبارىسىنىڭ ئەرەبچىسى بېرىلمىگەن. بىز تېكىست بويىچە تەرجىمىسىنى قوشتۇق.

[2] بۇ سۆزگە مىسال قىلىپ كەلتۈرۈلگەن «يُرُنْ يُقا *yurun yuka*»نىڭ ئەرەبچىسى بېرىلمىگەن. بىز بۇ ئىككى سۆزنى مەنىداش تەركىبلەردىن قۇرۇلغان جۈپ سۆز دەپ قارىدۇق. «يۇرۇن ~ ژۇرۇن» سۆزى تىلىمىزدا ھازىرمۇ «ئۇزۇنىسىغا يىرتىلغان رەخت ياكى يىپەك رەخت پارچىسى» مەنىسىدە ئىشلىتىلىدۇ ۋە كۆپىنچە پېرىخونلۇق لېكسىكىسى دائىرىسىدە كۆرۈلىدۇ.

يَقِنْ يَغُقْ كُرْمَذِبْ نانْكِي كُذُرْ — *yakīn yaqquk kørmažip nəŋni kežür*

قَذَشْ تَبا اِتْ كَبِي قينكْرُو بَقارْ — *kažax taba īt kəbi kīŋru bakar*

[يېقىن - يۇۋۇقلىرىنى كۆرمەستىن مالنى كۆرىدۇ،
ئۆز قېرىندىشىغا ئىتقا ئوخشاش ھومىيىپ قارايدۇ.]

كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىكى ۋاپانىڭ ئازىيىپ كەتكەنلىكى تەرىپلىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ئادەملەر يېقىنلىرىنى، تۇغقانلىرىنى نەزەردە تۇتمايدۇ، مال ۋە دۇنياغىلا بېرىلىپ، سۆڭەكتىن قىزغانغان ئىتقا ئوخشاش، ئۆز يېقىنلىرىغا قىڭغىر كۆز بىلەن قارايدۇ. // 27 III

يِكَنْ yikən يىكەن.

يَلِنْ yalïn يېلىن، يالقۇن. اُوتْ يَلِنِ *ot yalïni* — ئوت يېلىنى، ئوت يالقۇنى.

يُلُنْ yulun يۇلۇن.

يِلِنْ yəlin يېلىن. بايتال يېلىنى. ھەممە تۇياقلىق ھايۋانلارنىڭ يېلىنلىرىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.




يَيِغْ yayïq ئالاڭغۇ. يَيِغْ كِشِى *yayïq kixi* — ئالاڭغۇ ئادەم، ھېلى ئۇنىڭغا، ھېلى بۇنىڭغا مايىل بولۇپ تۇرىدىغان ئادەم.

يَيِقْ yayïk: يَيِقْ كِشِي *yayïk kixi* بۇ سۆزمۇ يۇقىرىدىكى مەنىدە. بۇ سۆز خۇددى «بِشِغْ اَتْ *pïxïq ət*» ئىبارىسىدىكى «بِشِغْ *pïxïq*» سۆزىنىڭ «بِشِقْ *pïxik*» دېگەن شەكلى بولغىنىغا ئوخشايدۇ. // 28 III

يِتِمْ yitim[1] زىغىر ئۇرۇقى. بۇ كۇنجۇتكە ئوخشايدۇ، لېكىن ئۇنىڭدىن قىزىلراق بولىدۇ، يېغى چىراغقا ئىشلىتىلىدۇ.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ئىككىنچى ھەرپىگە چېكىتمۇ، ھەرىكىمۇ قويۇلمىغان. بىز بېسىم ئاتالاينىڭ شىمالىي تۈركىي تىللاردا بۇ سۆزنىڭ «*yitin*» شەكلىدە ساقلىنىۋاتقانلىقى توغرىسىدىكى ئىزاھىنى مۇۋاپىق كۆرۈپ، «*yitim*» دەپ ئالدۇق.

يَبا yaba ھۆل ۋە نەم نەرسە. ئوغۇزچە.

يَپِى yapï نەمدەي، ئېگەر ياستۇقى. چىگىلچە.

يَرُو yaru: يَرُو يَلِمْ yaru yəlim —— يار يېلىم.

يُرا yörə چۆرە. بىر نەرسىنىڭ چۆرىسى، ئەتراپى. ئوغۇزچە.

يَزِى yazï يېزىق، يېزىق يەر، بوشلۇق، ئوچۇقچىلىق.

يَسِى yasï يېسسى، ياپىلاق. يَسِى نانكْ yasï nəŋ —— يېسسى نەرسە.

يَغِى yaoqï يېغا، دۈشمەن.

يَڤا yava ياۋا. ئوغۇزلارنىڭ بىر قەبىلىسى. بۇ سۆزنىڭ «ۋ - ۋاۋ» بىلەن «يَـوَ yavva»، «ا - ئەلىف» بىلەن «اَڤا ava» دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدىغان شەكىللىرىمۇ بار.

يَفا yava ئاقتىكەن.

يَفا yava: يَفا يِيرْ yava yər —— سوغۇق تەگمەيدىغان يەر، ئىللىق يەر، دالدا يەر.

يَقا yak̡a ياقا. كىيىمنىڭ ياقىسى.

يقى yak̡ï: يقى يُقى ارْ yak̡i yuk̡i ar —— يېقى - يۇقى ئادەم. خۇشامەتچى، يالاقچى ئادەم.

يقُو yak̡u يامغۇرلۇق. بۇنىڭ ئەسلى «ياغقُو yaoqk̡u» بولۇپ، ئاددىيلاشتۇرۇلغان.

يكى yigi زىچ. يكى يعاجْ yiqi yïoqaq —— شاخلىرى بىر - بىرىگە چىرمىشىپ ئۆسكەن دەرەخ. بەزىدە «ك - q» چۈشۈرۈلۈپ «يِى يعاجْ yi yïoqaq» شەكلىدىمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. يكى تيشْ yiqi tïx —— ئاراشىسىز، زىچ چىش. تُونْ يكى تِكْ ton yiqi tik —— تونىنى زىچ قىلىپ (قىسىپ) تىك. تىكىشكە «يِى yi» دېيىلىدۇ. بۇنىڭ ئەسلى «يكى yiqi» دۇر.

يلا yala يالا، تۆھمەت. نېپىز قاتلىما نانمۇ «يلاقى يُعا yalaqi yuoqa — تۆھمەتچى نان» دېيىلىدۇ. بۇ سۆز ناننىڭ نېپىزلىكىدىن قول تېگەر - تەگمەيلا ئوشتۇلۇپ، ئۇۋۇلىپ كېتىشىگە قاراپ ئېيتىلغان. شۇڭا، ناۋاي كىشىلەرنى بۇنى سەن سۇندۇردۇڭ، دەپ ئەيىبلەيدۇ.

يُلا yula چىراغ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*təgmə əvət ïxka*[1] *kørüp turoqïl ala* تَكْما ايڤَتْ اَشْقا كُرُبْ تُرْغلْ اَلا
31 III
*qakmak qakïp əvsə kali užïnur*[2] *yula* // جَقْمَقْ جَقبْ ايڤْسا قَلى اُذنورْ يُلا

[(بىر) ئىشنى كۆرگىنىڭدە ئالدىراپ كىرىشمە، ئويلىنىپ تۇرۇۋال،
(چۈنكى)چاقماق چېقىپلا(چىراغ يېقىشقا) ئالدىرىسا، چىراغ ئۆچۈپ قالىدۇ]

ئالدىراشلىق بىلەن بىر ئىشقا كىرىشمە، ئىشقا كىرىشىدىغان ئەپلىك پەيتنى بايقاپ ئويلىنىۋال، چاقماقنى چېقىپلا چىراغنى ياقماقچى بولغان كىشى ئالدىرىغانلىقتىن چىراغنى ئۆچۈرۈپ قويىدۇ.

يلُو yəlü جىيلە. قۇلۇنلارنى باغلايدىغان ئارقان. يايلاقتا بىيە سېغىلىدىغان چاغدا قۇلۇنلار ئاشۇنداق ئارقانغا باغلاپ قويۇلىدۇ، بىيىلەر سېغىلىش ئۈچۈن ئۇنىڭ ئەتراپىدا ئايلىنىپ يۈرىدۇ.

يمُو yəmu «جۇمۇ» دېگەن مەنىدىكى بىر سۆز. سنْ برْغلْ يمُو *sən barqïl yəmu* —— سەن بارغىن جۇمۇ. بۇنىڭ ئەسلى « يهْ » *yəh* بولۇپ، «ماقۇل» دېگەن مەنىدە، «مۇ» *mu* سوئال قوشۇمچىسى.

يَنا yana يانا ~ يەنە. يَناكَلْدي *yana kəldi* —— يەنە كەلدى.




32 III
يَيا yaya ساغرا. بۇ سۆز پەقەت ئادەمنىڭ ساغرىسىغىلا ئىشلىتىلىدۇ.//

يَوا yawa ئاقتىكەن. بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، سۈيىنى تۇتماچقا قۇيسا، تۇتماچقا

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اَشْقا *axka*» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، ئەرەبچە مەنىسىگە ئاساسەن «اشْـقا *ïxka*» بولغىنىنى توغرا تاپتۇق.

[2] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اُذنورْ» شەكلىدە «ن – *n*» ھەرپى چېكىتسىز يېزىلغان بولسىمۇ، ئۇنىڭ «ئۆچىدۇ» دېگەن مەنىسىگە ئاساسەن « *užïnur* » دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

رەڭ بېرىدۇ. يۇمشاق «ڤ - v» بىلەن «يَڤا yava»مۇ دېيىلىدۇ.

يوا yawa ئوغۇز قەبىلىلىرىدىن بولغان «يڤـــا yava» نىڭ يەنە بىر خىل ئېيتىلىشى.

شۇنىڭدەك ئوغۇزچە سوغۇق تەگمەيدىغان دالىدا يەرگىمۇ، مەن يۇقىرىدا ئېيتىپ

ئۆتكەندەك، « يڤا يېرْ yava yər » دېيىلىدۇ. بۇنىڭدا «و - ۋاۋ» ھەرپى يۇمشاق

«ڤ - v»غا ئالماشتۇرۇلغان.

## فَعْلَلْ fə'ləl شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

يتِ [1] yətti يەتتى ~ يەتتە. ساناقتا يەتتە. «يتِ قَتْ كُوكْ [455] yətti kat kok [33 III] — يەتتە//قات

ئاسمان» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.//

## فَوْعَلْ fəw'əl شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

يُولجْ yuwlïq تىۋىت.

يُوغا yuwoqa قاتلىما نان.

يَغُقْ yayoquk بايتال ئەمچەكلىرىنىڭ ئۇرپى. بەزىلەر بۇنى «يـــزْغُقْ yazoquk» مۇ دەيدۇ.

قىپچاقچە.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزدىكى «ت» غا تەشدىت قويۇلمىغان. بىز بۇنىڭ بۇ بابنىڭ ۋەزنىگە مۇۋاپىق كەلمەيدىغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، «yatti» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.



## فَعالْ fəal شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

يَنُوتْ yanut جاۋاب. سُوزْ يَنُوتِي *səz yanutï* —— سۆزنىڭ جاۋابى. // 34 III

يَنُوتْ yanut بەدەل. بىر نەرسىنىڭ باراۋىرىگە بېرىلگەن ھەق.

يِغاجْ yïoqaq يىغاچ ~ ياغاچ. تۈت تىلىدا. بۇنىڭ «يِغَجْ» شەكلىمۇ بار.

يِپارْ yïpar ئىپار (قاتتىق «ب – p» بىلەن).

يُلارْ yular جۇلار، نوختا.

يَمارْ yamar يامار. بىر يەرنىڭ نامى. بۇ يەردىن «يَمارْ سُـوڤِي *yamar suvï*» ناملىق بىر دەريا ئېقىپ ئۆتىدۇ. بۇ ياباقۇ چۆللىرىدىكى چوڭ بىر ۋادى.

يَداغْ yadaoq ياياق، پىيادە.

يَـراغْ yaraoq يۇرسەت، ئىمكان، پەيت. ايِـشْ يَراغِـي *ïx yaraoqï* —— ئىشنىڭ پەيتى، يۈزلىنىشى[1]. بۇنىڭ «يَرَغْ» شەكلىمۇ بار.

يَماغْ yamaoq ياماق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

35 III
بَرْجِنْ يَماغِي // بَرْجِنْقا قَرِشْ يَماغِي قَرِشْقا

*barqïn yamaoqï barqïnka karix yamaoqï karixka*

يىپەكلىك ياماق يىپەك رەختكە، يۇڭ ياماق يۇڭ رەختكە (لايىق كېلىدۇ).

بۇ ھەر نەرسە ئۆز جىنسىغا لايىق بولۇشى كېرەك، دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

يِراقْ yïrak يىراق. يِراقْ يِيرْ *yïrak yər* —— يىراق يەر. تۇغقان ۋە باشقىلارنىڭ يىراق بولغانلىرىغىمۇ بۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ مىسال ئەرەبچىدە «اُنْظُرْ فُرْصَةَ الْاَمْرِ وَجِهَتَـهُ —— ئىشنىڭ پەيتىگە ۋە يۈزلىنىشىگە قارا» دېيىلگەن. بىز تەرجىمىدە تۈركىي تېكىستنى ئاساس قىلدۇق.

*oqraqïm kəndü yïrak* اُغْرَغمْ كَنْدُو يراقْ

*bulnadï məni karak* بُلْنَدي مانِ قَراقْ

[نىشانىم ئۆزى يىراق (ئىدى)،

قارا كۆزلەر مېنى ئەسىر قىلدى.]

نىشانىم (بارىدىغان يېرىم) يىراق ئىدى، سۆيۈملۈكۈمنىڭ قارا كۆزلىرى مېنى ئەسىر قىلىپ، يولۇمنى توسۇپ قويدى.

36 III

يَغاقْ yaoqak ياڭاق.//

يَغُوقْ yaoquk يېقىن. يَغُوقْ يِيرْ *yaoquk yər* — يېقىن يەر. تۇغقانلار (يىراق - يېقىن تۇغقانلار) غىمۇ «يَقْ يَغُوقْ *yak yaoquk*» دېيىلىدۇ.

يَنـــاقْ yonak ئېشەك، ئۇي ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش هايۋانلارنىڭ ئۇچىلىقىنىڭ ئاستىغا قويۇلىدىغان نەرسىلەر.

يَماكْ yəmək يەمەك. تۈركىي قەبىلىلەردىن بىرى. بىزنىڭ نەزىرىمىزدە ئۇلار قىپچاقلار، هالبۇكى قىپچاق تۈركلىرى ئۆزلىرىنى باشقا بىر قەبىلە، دەپ هېسابلايدۇ.

يغانْ yaoqan پىل. ئىككى تىلنىڭ بىرىدە. ئادەملەرگىمۇ «يغانْ تكـــينْ *yaoqan təgin* — ياغان تېگىن» دەپ ئات قويۇلىدۇ.

456

يُغُونْ yooqun//يوغان. هەر نەرسىنىڭ يوغىنى.

يـــلانْ yïlan يىلان. اُقْ يـــلانْ *ok yïlan* — ئوقيىلان. ئادەم ۋە باشقىلارغا ئۆزىنى ئاتىدىغان يىلان. يلانْ يلي *yïlan yïlï* — يىلان يىلى. تۈركلەرنىڭ يىلنامىسىدە ئون ئىككى مۇچەل يىلىدىن بىرىنىڭ ئېتى.

37 III

يمانْ yaman يامان. هەر نەرسىنىڭ يامىنى. يمانْ يغْ *yaman ıg* — ماخاۋ كېسىلى.//

## فعْلى fə'la شەكلىدە ئوتتۇرا هەرپى ساكىنلىق سۆزلەر بابى

يلْپي yalpï يالپا، يالپاق ~ ياپىلاق. يلْپي نانكْ *yalpï nan* — ياغاچتىن ئويۇپ ياسالغان، تېيىز تاۋاقتا ئوخشاش ياپىلاق نەرسە.

يرْتُو yartu تارىشا. شۇنىڭغا ئوخشىتىلىپ، ئۇستىگە خەت يېزىلىدىغان تاختىمۇ «يرْتُو *yartu*» دېيىلىدۇ.

يرْجُو yərqü قەبرە.

يُرْجي yorqï يولباشلىغۇچى، يولچى.

ينْجُو yinqü ئۈنچە. كېنىزەكلەرمۇ «ينْجُو *yinqü*» دېيىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*ətlüg yinqü yərdə kalmas* أُوتْلُكْ ينْجُو يرْدا قلْماسْ

تۆشۈك ئۈنچە يەردە قالماس.

يەنى تۆشۈك مارجان يەردە قالمايدۇ، ئۇنى ئالىدىغان بىرى چىقىدۇ. بۇ ماقال كېنىزەكلەر قىز پېتىچە تۇرۇۋەرمەيدۇ، ئۇلارغىمۇ ئۆيلىنىدىغان ئادەم چىقىدۇ، دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ. ئوغۇز ۋە قىپچاقلار[38 III] «ى - ي» ھەرپىنى «ج - *j*»غا ئالماشتۇرۇپ «جنْجُو *jinqü*» دەيدۇ.

يُغْدُو yooqdu جوغدا. تۆگىلەرنىڭ ئىككى ئاستىدىكى ئۇزۇن يۇڭى.

يكْدا yigdə جىگدە.

يَمْدُو yamdu دوۋسۇن.

يُنْدي yundï يۇندى ~ يۇيۇندى.

يَبْري yaprï تۇز، تۇزلەڭ. يَبْري يرْ *yaprï yər* — تۇز ۋە كەڭ يەر.

يَبْري yaprï سالپاڭ. يَبْري قُلاقْ *yaprï kulak* — سالپاڭ قۇلاق.

يشْرُو yaxru يوشۇرۇن. ألْ يشْرُو كلْدي *ol yaxru kəldi* ئۇ يوشۇرۇن كەلدى. يشْرُو ايشْ *yaxru ix* — يوشۇرۇن ئىش.

يُغْرُو yooqru تۆگىنىڭ ئۇزۇن يۇڭلىرى. بەزىدە «يُغْرُوي *yooqruy*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ. بۇ سۆزدىكى «ر - *r*» ھەرپى «د - *d*»نىڭ ئورنىغا ئالماشقان. بۇ خۇددى ئەرەبچىدىكى «عَكَرَةٌ ۋە عَكَدَةٌ» دېگەنگە ئوخشاش.[39 III]

يغْرُو yaoqru يېقىن: ئۆپچۆرە، يېقىن ئەتراپ. ألْ انكرْ يغْرُو يُريماسْ *ol aŋar yaoqru yorïmas* — ئۇ ئۇنىڭغا يېقىن يولمايدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «يَقْرُو *yakru*» شەكلىدە «ق - *k*» بىلەن كېلەتتى، «غ - *oq*» بىلەن «ق - *k*» نىڭ چىقىش ئورنى بىر - بىرىگە يېقىن بولغانلىقتىن، «غ - *oq*» ھەرپى

«ق — ķ»نىڭ ئورنىغا ئالماشقان. بۇ خۇددى ئەرەبچىدىكى «يقْرُبْ» سۆزىنىڭ «يقْرُو» دەپ ئېيتىلغىنىغا ئوخشاش. بۇنىڭدىمۇ «و» ھەرپى «ب» نىڭ ئورنىغا ئالماشقان.

يُغْرى yooqrï قاچا. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*ax tatïoqï tuz yooqrïn yəməs* اَشْ تَتغِي تُوزْ يُغْرِينْ يِيماسْ
257
ئاشنىڭ تاتقى//تۇز بىلەن، لېكىن تۇزنى قاچىلاپ
(بىر قاچىغا ئايرىم قويۇپ) يېگىلى بولماس.

بۇ ماقال كىشىلەرنى ھەرقانداق ئىشتا تېجەشلىك بولۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

يَقْرِي yaķrï ئىچ ماي. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*pïxrïlur yaķrï ķïyaķ* بِشْرِلُورْ يَقْرِي قِياقْ
40 III
*toxoqurur yooqrï qanaķ//* تُشْغُرُرْ يُغْرِي جَناقْ

[ئىچ ماي، قايماقلار ئېرىتىلىدۇ،
قاچا ـ ئاياقلار توشقۇزۇلىدۇ.]

ئىچ ماي، قايماقلار ئېرىتىلىدۇ، قاچا ـ ئاياقلار توشقۇزۇلىدۇ.

يخْشى yahxï ياخشى. ھەر نەرسىنىڭ ياخشىسى. يخشي ناڭ *yahxï naŋ* — ياخشى نەرسە. يَخْشِي اِيشْ *yahxï ïx* — ياخشى ئىش.

يرْشى yarxï بىر نەرسىنىڭ يېرىمى تېگىدىغان ئادەم: بۇ سۆز بىر نەرسىنىڭ يېرىمىنىمۇ بىلدۈرىدۇ. انِنْكْ يَرْشِيسِي بُو *aniŋ yarxisi bu* — بۇ ئۇنىڭ يېرىمى. اُلْ مَنِنْكْ بِرْلَا تامْ يَرْشِي *ol məniŋ birlə tam yarxi* — ئۇ مەن بىلەن تام قوشنا، ئۆيلىرىمىزنى تام ئايرىپ تۇرىدۇ.

يفْغُو yavoqu ياپغۇ. ئاددىي خەلقتىن بولۇپ، خاقاندىن ئىككى دەرىجە تۆۋەن تۇرىدىغان كىشىگە بېرىلىدىغان ئۇنۋان.

يفْغُو yavoqu ياپغۇ. بارسغانغا يېقىن بىر شەھەرنىڭ ئېتى. بۇ شەھەرگە يېقىن بىر داۋانىمۇ «يَفْغُو اَرْتْ *yavoqu art* — ياپغۇ ئارت» دېيىلىدۇ.//
41 III

يُفْغا yuvoqa ئاسراندى ئوغۇل.

يَلْغا yaloqa: قَرا يَلْغا *ķara yaloqa* — قارا يالغا. تۈرك يۇرتى بىلەن پەرغانە ئوتتۇرىسىدىكى تىك داۋان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قَرا مُونكْ كَلْمَكنْجا قَرا يَلْغا كَجْما

*ķara muŋ kəlməginqə ķara yaloqa kəqmə*

قارا كۈن كەلمىگۈچە قارا يالغا كەچمە.

بېشىڭغا قارا كۈن چۈشمىگۈچە قارا يالغادىن ئۆتمە، چۈنكى ئۇ يەر تىك بولۇپ، ھەر ۋاقىت قار - مۇز بىلەن قاپلىنىپ تۇرىدۇ.

يَلْغُو yaloqu ئەخمەق. ئوغۇزچە.

يَلْڤِي yəlvi سېھىر. يَلْڤِيجِي *yəlviqi* — سېھىرچى، سېھىرگەر. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| يَلْڤِنْ اَنكْ كُوزِي | *yəlvin anīŋ kɵzi* | [ئۇنىڭ كۆزى سېھىرلىك، |
| يَلْكِنْ اَنكْ اُوزِي | 42 III<br>*yəlkin anīŋ ɵzi* // | ئۇنىڭ ئۆزى مۇساپىردۇر، |
| تُولُنْ اَيِنْ يُوزِي | *tolun ayīn yüzi* | يۈزى تولۇن ئايدەك، |
| يَرْدِي مَنِنْكْ يُوراكْ | *yardī məniŋ yürək* | (ئۇنىڭ بېقىشلىرى) مېنىڭ يۈرىكىمنى ياردى.] |

سۆيۈملۈكىنى تەرىپلەپ شۇنداق دەيدۇ: ئۇنىڭ كۆزلىرىدە سېھىر بار، ئۇ شۇنىڭ بىلەن (مېنى) ئوۋلايدۇ، ئۆزى مۇساپىردۇر، يۈزى تولۇن ئايدەك، بېقىشلىرى بىلەن يۈرىكىمنى ياردى.

يُڤْقا yuvķa يۇپقا. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَناسِي تَڤْلُكْ يُڤْقا يَارْ اُغْلِي تَتكْ قُشا قَبارْ

*anasī təvlüg yuvķa yapar oqlī tətik ķoxa ķapar*

ئانىسى ھىيلىگەر يۇپقا ياپار، ئوغلى زېرەك قوشلاپ ئالار.

ئانىسى ئوغلىنى ئالداپ ھىيلە ئىشلىتىپ، ناننى يۇپقا ياپىدۇ. ئوغلىمۇ زېرەكلىك بىلەن يۇپقا ناننى (ئاغزىغا) قوشلاپ سالىدۇ. // 458 بۇ ماقال ئىككى زېرەك كىشىنىڭ بىر - بىرىگە تەڭ كەلگەنلىكىگە ئىشارەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

يُبْقـا yupk̦a يۇپقا. بۇنىڭ «ف v» بىلەن ئېيتىلىدىغان شەكلىمۇ بار. 43 III
«ب – p» ھەرپى «ف – v» ھەرپى// بىلەن ئالماشقان. بۇ خۇددى ئەرەبچىدىكى «اُسْرُفّ» سۆزىنىڭ «اُسْرُبّ»، «مصْطَبَةّ» سۆزىنىڭ «مصْطَفَةّ» شەكلىدە كەلگىنىگە ۋە «پانِيذْ»نىڭ ئەرەبچىلەشتۈرۈلۈپ «فانيذ» قىلىنغانلىقىغا ئوخشاش.

يِلْقِي yïlk̦ï ئىرقارا. چوڭ ماللارغا بېرىلگەن ئورتاق ئىسىم.

يَرْما yarma يارما. يَرْما يُوغا yarma yuwoqa — بىرخىل قاتلىما نان. ئۆزۈنىسىغا يېرىلغان ھەرقانداق نەرسىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

يغْمـا yaoqma ياغما. تۈركلەرنىڭ بىر قەبىلىسىنىڭ ئېتى. بۇلار «قَـرا يَغْـمـا — قارا ياغما» — k̦ara yaoqma دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

يغْما yaoqma ياغما. تىرازغا يېقىن بىر يېزىنىڭ ئېتى. بۇ سۆز يۇقىرىدىكى سۆزدىن كەلگەن.

يلْما yalma يېپىنچا، يامغۇرلۇق. پارسلار بۇنى تۈركلەردىن ئېلىپ «يَلْمَه yəlmə» دەپ تەلەپپۇز قىلىدۇ. ئەرەبلەر پارسلاردىن ئېلىپ «يَلْمَـقْ» شەكلىدە قوللىنىدۇ. ئەرەبلەر «ھ – h»نى «ق – k̦»غا ئايلاندۇرغان. بۇ خۇددى ئەرەبچىدە «كَنْـدَه» 44 III
سۆزىنى «خَنْدقّ»، «يره» سۆزىنى// «يرقّ» دېگەنگە ئوخشاش. ئەرەب شائىرلىرىدىن ذُو الرُّمَّة نىڭ «كانّهُ مُتقبّى يلْمقِ» مىسراسىدا بۇ سۆز ئەرەبچىلەشتۈرۈلگەن. ھېچكىم بۇ سۆزنى تۈركلەر پارسلاردىن ئالغان دېيەلمەيدۇ. چۈنكى، مەن بۇ سۆزنى ئەڭ يىراق چېگرىدا ياشىغۇچى قارا تۈركلەردىنمۇ ئاڭلىغانىدىم. ئۇلارنىڭ يۇرتىدا قار – يامغۇر كۆپ ياغقاچقا، ئۇلار باشقىلارغا قارىغاندىمۇ يامغۇر يېپىنچىلىرىغا كۆپرەك موھتاج ئىدى.

يَزْنا yəznə يېزنە. ئاچىسىنىڭ ئېرى.

يِكْنا yignə يىڭنە. تۆمۈنە «تَمَنْ يكْنا təmən yignə» دېيىلىدۇ.




يُمْغِي yumoqï توپلانغان، كۆپ؛ ھەممە. يُمْغى نانڭ yumoqï nəŋ — توپلانغان، كۆپ نەرسە. 45 III
كِشِي يُمْغى كَلْدي kixi yumoqï kəldi — كىشىلەرنىڭ ھەممىسى توپلىشىپ كەلدى.//

## فَعْلِي fəali شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

يَلاجِــي yalaqï يالىچى، يالىخور، يالا چاپلايدىغان. يَلاجِـــي اَرْ yalaqï ər — يالا چاپلايدىغان ئادەم. قاتلىما ناننىڭ بىر خىلىغىمۇ «يلاجِي يُوغا yalaqï yuwoqa» دېيىلىدۇ. چۈنكى، ئۇ بىرەر نەرسىگە تېگەر- تەگمەيلا ئۇشتۇلۇپ، سۇنۇپ كېتىدۇ.

بُيــاغُو yubaoqu[1] يوپۇتۇلىدىغان. بُيـــاغُو ايـــشْ yubaoqu ïx — يوپۇتۇلىدىغان ئىش، بىلمەسلىككە سېلىنىدىغان ئىش.

يُرِيغُو yorïoqu يۆلەك. يُرِيغُو يِيْر yorïoqu yər — يۆرىدىغان يەر، يۆلەك. بۇ سۆز ئورۇن - جاي ئىسمى بولۇپمۇ كېلىدۇ، ۋاقىت - چاغ ئىسمى بولۇپمۇ كېلىدۇ.

459 46 III

يِراغُو yïraoqu چالغۇچى، سازەندە؛ ناخشىچى. ///

يَشاغُو yaxaoqu ياشايدىغان. بُو اَرْ اُلْ اُزُونْ يَشاغُو bu ər ol uzun yaxaoqu — بۇ ئۇزۇن ياشايدىغان ئادەم. بۇ سۆز ئورۇن - جاي ئىسمى بولۇپمۇ كېلىدۇ، ۋاقىت - چاغ ئىسمى بولۇپمۇ كېلىدۇ.

يَماغُو yamaoqu ياملىنىدىغان. بُو تُونْ اُلْ يَمـــاغُو bu ton ol yamaoqu — بۇ ياملىنىدىغان تون.

يَباقُو yabakֽu ياباقۇ. تۈركلەرنىڭ بىر قەبىلىسى.

يَبـــاقُو yabakֽu يۇلما، چىگىچ. يۇڭ ۋە جاۋىغىنىڭ چىگىچى. باشتىكى چاچنىڭ چىگىچلىنىپ قېلىشىغىمۇ «يَباقُو بُلْدِي yabakֽu boldï» دېيىلىدۇ.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «بُياغُو» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ سۆزنى بۇ يەردىكى سۆز تەرتىپى ۋە مەنىسىگە ئاساسەن، يازما نۇسخا 480- بەتتىكى «يُبادِي yubadï» پېئىلىدىن ياسالغان دەپ ھېسابلاپ «yubaoqu» دەپ ئالدۇق.

يبــــاقُو yabak̡u: يَبــــاقُو سُــــڤى yabak̡u suvi —— ياباقۇ سۇيى. قەشقەر تاغلىرىدىن باشلىنىپ، پەرغانە ۋە ئۆزكەنتكە ئاقىدىغان سۇ.

يُلاكُو yoləgü يۆلەنچۈك، تىرەك. يُلاكُو نانكْ yoləgü nəŋ —— يۆلەنچۈك، يۆلىنىدىغان نەرسە.

ينيكُــــو yənigü يەنگىيدىغان ~ يەڭگىيدىغان. بُو اُراغُتْ اُلْ ينيكُو bu uraqut ol yənigü —— بۇ يەڭگىيدىغان خوتۇن. // III 47



## فَعْلانْ fə'lan شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

يبْجـــانْ yapqan شىۋاق. بۇ سۆزنىڭ «يڤْجـــانْ yavqan» دەپ ئېيتىلىدىغان شەكلىمۇ بار. بۇ خۇددى يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتۈلگەن «ب - p»نىڭ «ف v»غا ئالمىشىشى توغرىسىدىكى قائىدىگە ئوخشاش.

يمْشانْ yəmxən قىپچاق يۇرتلىرىدا ئۆسىدىغان بىر خىل ياۋا مېۋىنىڭ ئېتى.

يَقْغانْ yavoqan: يَقْغان اشْ yavoqan ax —— گۆشسىز ئاش.

يلْغـــانْ yaloqan يالغان. بۇ سۆز بەزىدە سۈپەت ۋەزىپىسىدىمۇ كېلىدۇ. يلْغـــانْ كشـــى yaloqan kixi —— يالغانچى كىشى. يلْغانْ سُوزْ yaloqan søz —— يالغان سۆز.

يِلْغُونْ yïloqun يۇلغۇن.

يـــبْكِينْ yəpkin توق قىزىل، قېنىق قىزىل. يـــبْكِينْ نانـــكْ yəpkin nəŋ —— توق قىزىل نەرسە.

يلْكـــنْ yəlkin يۈگۈرۈك، تېز يۈرەر؛ چاپارمەن؛ مۇساپىر. // III 48 يلْكنْ اَتْلـــغْ yəlkin atlïq —— تېز يۈرەر، تېز ئاتلىق. ئوغۇزلار «ى - يا»نى «ا - ئەلىف»كە ئالماشتۇرۇپ «الْكنْ əlkin» دەيدۇ.

يَمْلانْ yamlan يالمانتاقتاق.

## فَعِيلانْ fəilan شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

يَتِيكانْ yətikən يەتىكەن، يۇلتۇزى، چولڭ ئېيىق يۇلتۇزى.

يَسِيمانْ yasïman سۇ تۆكۈلگەندە بوغۇزىدىن بۇلدۇقلاپ ئاۋاز چىقىدىغان تار ئېغىزلىق كوزا.

يَلِيمانْ yalïman تۇشمۇ تۇشتىن قىلىنغان ھۇجۇم، باسقۇنچىلىق ھۇجۇمى.

## فَعَنْلِي fəənli شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

يُنْدِي yonïndï يونۇپ چىقىرىۋېتىلگەن نەرسە، قىرىندى.

49 III ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى ۋە ئۇنىڭغا قوشۇلغانلار تۈگىدى//



# تۆت ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فَعْلَلْ fəˈləl ۋە فَعْلاَلْ fəˈlal شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

يَبْغُتْ yapoqut يۇڭ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر سېلىنىپ تىكىلگەن تۆشەك، كۆرپە.

يَپْـــــــتَجْ yaptaq كېپىــنــەك تــون 460 //پــادىچىلار قــار ـ يامغــۇردىن ســاقلىنىش ئۈچــۈن يېپىنىۋالىدىغان يەڭسىز تون.

يَـــبْغُجْ yapoquq ئېشــەك ۋە شــۇنىڭغا ئوخشــاش ھــايۋانلارنى ھەيدەشــتە ئىشلىتىلىدىغان تاياق.

يَســـــغَاجْ yasoqaq يېسسى تاختــا، ئاشــتاختا، نانتاختــا. بــۇنىڭ ئەســلى «يَســـى يِغـــاجْ *yasi yiqaq* — يېسسى ياغاچ»دۇر.

يَغْمُرْ yaqmur يامغۇر. بۇ سۆز «يَمْغُرْ *yamqur*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

50 III

نَجاما اُبْرَقْ كَذُكْ// اَرْسا يَغْمُرْقا يَرارْ

*nəqəmə uprak kəżük ərsə yaqmurka yarar*

چاپان قانچىلىك كونا بولسىمۇ يامغۇرغا يارار.

كېپىنەك تون قانچىلىك كونىراپ كەتسىمۇ، يەنە يامغۇرغا يارايدۇ. بۇ ماقال ئۆز قــول ئاســتىدىكى كىشــىلەردىن بىرىنىــڭ بىلىمســىز نــادانلىقى ۋە دۆتلۈكــى ئۈچۈن ئۇنى ئۆزىدىن چەتلەتمەكچى بولغان كىشىلەرگە قارىتا ئېيتىلىدۇ، يەنى ھــەر قــانچە كەمچىلىكى بولسىمۇ، بىرەر ئىشقا يــاراپ قالىدۇ، ئۇنى شۇ ئىشقا سالساڭ ئۆزۈڭ ئارام ئالىسەن، دېمەكچى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| قُيْدي بُلُتْ يَغْمُرِنْ | *kuydi bulut yaqmurin* | [بۇلۇت يامغۇرىنى قۇيدى، |
| كَرِبْ تُتارْ اَقْ تُرِينْ | *kərip tutar ak torin* | ئاق تورىنى كېرىپ يايدى،// 51 III |
| قِرْقا قُذْتى اُلْ قَرِنْ | *kirka każti ol karin* | قارلىرىنى تاغلارغا تاشلىدى، |
| اقِنْ اقرْ انْكرَ شُورْ | *akin akar aŋraxur* | ئېقىن ئاقار شارقىراپ.] |

بولۇت ئاق تورىنى يېيىپ، يامغۇرىنى قۇيۇۋەتتى، ئۇ قارلىرىنى تاغلارغا تاشلىدى، تاغلاردىن شارقىراپ سەل سۇلىرى ئېقىۋاتىدۇ.

يَرْبُزْ yarpuz يالپۇز.

يَرْبُزْ yarpuz يارپۇز. ئاغمىخاننىڭ بىر خىلى. يىلاننى ئۆلتۈرىدىغان بىر خىل ھايۋان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يلانْ يَرْبُزْدِنْ قجارْ قَنْجا بَرْسا يَرْبُزْ اُتْرُو كلُرْ

*yïlan yarpuzdïn ķaqar ķanqa barsa yarpuz utru kəlür*

يىلان يارپۇزدىن قاچىدۇ، ئۇ نەگە بارسا، يەنە يارپۇزغا دۇچ كېلىدۇ.

بۇ ماقال يامان كۆرىدىغان نەرسىدىن قانچە قاچسىمۇ، ئۇنىڭغا دائىم دۇچ كېلىپ تۇرىدىغان ئادەم توغرىسىدا ئېيتىلىدۇ.

يُلْدُزْ yulduz يۇلدۇز ~ يۇلتۇز. بارلىق يۇلتۇزلارغا بېرىلگەن ئورتاق ئىسىم. كېيىن ئۇلار ئۆزئارا پەرقلەندۇرۇلۇپ، مۇشتەرى يۇلتۇزى «ارَنْ تُوزْ *ərən tüz*»، مىزان يۇلتۇزى «قرا قُوشْ *ķaraķux*»، ئۈكەر يۇلتۇزى «اُلْكَرْ *ülkər*»، يەتىكەن يۇلتۇزى «يتيكانْ *yətiqən*»، قۇتۇپ يۇلتۇزى «تمُرْ قزُقْ *təmür ķazuķ*» 52 III، مىرىخ يۇلتۇزى «بقرْ سُقمْ *bakïr sokïm*» دەپ ئاتالغان[1].

يلْدزْ yïldïz يىلدىز ~ يىلتىز. بەزىدە بۇ سۆز ئوخشىتىش يولى بىلەن ئادەمنىڭ ئۇرۇق جەمەتىگە قارىتىلىپمۇ ئىشلىتىلىدۇ. تُوبْلُكْ يلْدزْلغْ *tüplüg yïldïzlïq* — تېگى - تەكتى بار (ئادەم).

يُلْسُوزْ yolsuz يولسىز. يولدىن ئازغان ئادەم. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «يُولْسُوزْ» دۇر.

461

يرْدَشْ yərdəx يۇرتداش، بىر يەرلىك. يرْدشْ كشي *yərdəx kixi* — بىر يەرلىك ئادەم. ‖ بىر يەرلىك بولغان ئىككى كىشى بىر - بىرىنى «يَرْدَشْ *yərdəx*» دەيدۇ. ئوغۇزچە.

يَرْمَشْ yarmax يارما. ‖ 53 III

[1] مەھمۇد كاشغەري يازما نۇسخا 51 - بەتتە «اَرَنْ تُوزْ» يۇلتۇزىغا «مىزان يۇلتۇزى» دەپ ئىزاھ بەرگەنىدى. بۇ يەردە «مۇشتەرى يۇلتۇزى» دەپ ئىزاھ بەرگەن. «قَرا قُوشْ» يۇلتۇزىغا يازما نۇسخا 167 - بەتتە «مۇشتەرى يۇلتۇزى» دەپ ئىزاھ بەرگەنىدى، بۇ يەردە «مىزان يۇلتۇزى» دەپ ئىزاھ بەرگەن. بىز ئۆزگەرتمىدۇق.

يَرْمِشْ[1] yarmax: يَــرْمِشْ اُونْ *yarmax un* — يۇمشاق تارتىلغان ئۇن، ئاق ئۇن. بۇ ئىككى سۆز بىر ـ بىرىگە زىت مەنىدىكى سۆزلەر بولسىمۇ، ھەقىقەتتە، بۇ سۆزلەرنىڭ يىلتىزى بىر.

يُغْـــرُشْ yuoqrux تۈركلەردە ئاددىي خەلق ئىچىدىن چىقىپ ۋەزىرلىك دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلگەن ئادەم. پارس ۋە باشقىلارغا ھەرقانچە چوڭ سالاھىيەتكە ئىگە بولۇپ كەتسىمۇ، بۇ ئۇنۋان بېرىلمەيدۇ، ئۇ خاقاندىن بىر دەرىجە تۆۋەن تۇرىدۇ. ئۇنىڭ بېشىغا قار، يامغۇر ۋە ئىسسىقتىن ساقلىنىش ئۈچۈن قارا يىپەك كۈنلۈك تۇتۇلىدۇ.

يُنْجغْ yunqïoq ئوسال، يامان، ئەسكى. يُنْجغْ ايشْ *yunqïoq ïx* — ئوسال ئىش، يامان ئىش. يُنْجِغْ ارْ *yunqïoq ər* — ئوسال ئادەم. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اُذْلَكْ اَرِغْ كَفْرَدِي | *əżlək arïoq kəvrədi* | [زامان پۈتۈنلەي ئاينىدى، |
| يُنْجغْ يَفُزْ تَفْرَدِي // 54 III | *yunqïoq yavuz tavradï* | ئوسال (كىشىلەر) تەۋرىدى، |
| ارْدَمْ يِما سَفْرَدِي | *ərdəm yəmə savradï* | پەزىلەت تامامەن سىيرەكلەشتى، |
| اَزُنْ بَكى جَرْتِلُورْ | *azun bəqi qərtilür* | دۇنيا بېگى يوقىلىپ.] |

زامان ئاجىزلىدى، ئوسال، ئەسكى ئادەملەر كۆپىيىپ قالدى، زامان ئەھلى دۇنيانىڭ بېگى ئافراسىياپنىڭ ئۆلۈشى بىلەن پەزىلەتلىك كىشىلەردىن مەھرۇم بولدى.

يُرْتُــــغْ yortuoq ئۇرۇش ۋاقىتلىرىدا خاقاننى قوغداپ ماڭغۇچى مۇھاپىزەتچىلەر ياكى خاقاننىڭ ئۆزى بىلەن بىللە ئېلىپ يۈرگەن ھەمراھلىرى.

يرْلغْ yarlïoq يوقسۇل، پېقىر. «يرْلغْ ارْ *yarlïoq ər* — // 55 III يارلىقايدىغان، رەھىم قىلىنىدىغان ئادەم» دېگەن سۆز شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

يرْلغْ yarlïoq يارلىق. خاقاننىڭ مەكتۇپى، بۇيرۇقى. چىگىلچە. ئوغۇزلار بۇنى بىلمەيدۇ.

يشْلغْ yaxlïoq ياشلىق، ياشاڭغىرايدىغان. يشْــلغْ كُــوزْ *yaxlïoq koz* — ياشلىق كۆز، ياشاڭغىرايدىغان كۆز.

يشْلغْ yaxlïoq ياشلىق، ياشانغان، قېرى. يشْلغْ ارْ *yaxlïoq ər* — ياشانغان ئادەم. چوڭ

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزدىكى «م – *m*» ھەرپى ھەم فەتھىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان، بىز ئاپتورنىڭ «بۇ ئىككى سۆز بىر ـ بىرىگە زىت مەنىدىكى سۆزلەر بولسىمۇ، يىلتىزى بىر» دېگىنىگە ئاساسەن، ئالدىنقى سۆز بويىچە فەتھىنى ئىناۋەتلىك ھېسابلىدۇق.

ياشلىق ھايۋانلارغىمۇ بۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «ياشْلِغْ»دۇر.

يمْلغْ yamlïq خەسلىك. يمْلغْ كُـوزْ *yamlïq koz* — خەس چۈشكەن كۆز. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «يامْلِغْ»دۇر.

يپْغاقْ yapoqak ياپقاق ~ ياپماق. قۇشلارنى تۇتىدىغان بىر خىل تۇزاق.

يتْغاقْ yatoqak قاراۋۇل، كۆزەتچى. خاقاننى، قورغاننى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى مۇھاپىزەت قىلغۇچى، كۆزەتچى. يتْغاقْ يتّى *yatoqak yatti* — كۆزەتچى كۆزەت قىلدى. // 56 III

يُذْرُقْ yużruk مۇشت. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

ياتْ نِكْ ياغْلِغْ تِكُوسِنْدأ اُوزْنُكْ قانْلِغْ يُذْرُقْ يِيكْ

*yatnïŋ yaqlïq təg üsindən oznüŋ kanlïq yużruk yəg*

ياتنىڭ // 462 ياغلىق لوقمىسىدىن ئۆزنىڭ قانلىق مۇشتى ياخشى.

ياتنىڭ ياغلىق تامىقىدىن ئۆز يېقىنلىرىنىڭ مۇشت بىلەن ئۇرغىنى ياخشى. بۇ سۆز يېقىن ئادەملەرنىڭ ئارىلىرى بۇزۇلغاندا، ئۇلارنى ئەپلەشتۈرۈش ئۈچۈن ئېيتىلىدۇ.

يَرْمَقْ yarmak يارماق، پۇل.

يَسْتُقْ yastuk ياستۇق.

يقْلقْ yavlak يامان، پەس. يقْلقْ كشى *yavlak kixi* — خۇلقى يامان ئادەم، ناچار ئادەم.

يقْــلاقْ yavlak يامان، ناچار. ھەر نەرسىنىڭ يامىنى. ئوغۇزچە ۋە قىپچاقچە. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| كُلْسا كِشي يُزِينكا | *külsə kixi yüziŋə* |
| كُرْكْلُكْ يُزِنْ كُرُنْكِلْ | *kərklüg yüzin kərüngil* |
| يَقْلَقْ كُذَزْ تِلِنكْي | *yavlak kəżəz tilīŋnī* |
| اَذْكُو سَقِغْ تِلَنْكِلْ // 57 III | *əżgü savïq tiləngil* |

[بىرەر كىشى ساڭا كۈلۈپ قارىسا،
(سەنمۇ) ئوچۇق چىراي كۆرسەت؛
يامان سۆزدىن تىلىڭنى تارت،
ياخشى سۆز بىلەن شۆھرەت قازىنىشنى تىلىگىن.]

بىرەر كىشى ساڭا كۈلۈپ قارىسا، سەنمۇ ئۇچۇق چىراي بىلەن باق، شېرىن سۆزلۈك ۋە خۇش مۇئامىلىلىك بول، يامان سۆزدىن تىلىڭنى تارت.

يَڤْلاقْ yavlak: يَڤْـلاقْ سَـرِغْ yavlak sarïq — ياۋلاق سارىغ، بىر بەگنىڭ ئېتى.

«يَڤْـلاقْ yavlak» سۆزى ئەسلىدە «ناھايىتى، بەك، ئىنتايىن» دېگەن مەنىدە.

يَڤْلاقْ قَتغْ يغاجْ yavlak katïq yïγaq — بەك قاتتىق ياغاچ.

يُمْغاقْ yumoqak يۇمىلاق. يۇمىلاق بولغان ھەرقانداق نەرسە. يُمْغاقْ تَـنـا yumoqak tənə — دانەكچە. يۇمغاقسۇت ئۇرۇقى. ئۇچ تىلىدا.

بۇ ئىبارىدىكى «تَنا tənə» سۆزى پارسچە «دانە» سۆزىدىن ئېلىنغان بولۇپ، 58 III تۈركچىلەشتۈرۈلۈپ // «تَنا tənə» دەپ ئېيتىلغان بولسا كېرەك، دەپ گۇمان قىلىمەن.

يُمْشاقْ yumxak يۇمشاق. ھەرقانداق نەرسىنىڭ يۇمشىقى.

يَنْدقْ yandak يانتاق. يَنْدقْ تِكـانْ yandak tikən — يانتاق تىكەن. يَنْـدقْ جكـرْ yandak qəkər — يانتاقشېكىرى، تەرەنجىۋىل.

يَنْـدقْ yandïk ئاددىي، ئادەتتىكى. يَنْـدقْ اتْ yandïk at — ئادەتتىكى (نەسىللىك بولمىغان) ئات.

يُنْدقْ yundak ئات تېزىكى. بۇ سۆز پەقەت ئات تېزىكىگىلا ئىشلىتىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

> يَغيْنكْ ارْسا كَرَل يُنْدَقي تَكيْر yaqïŋ ərsə kərək[1] yundakï təgir
>
> دۈشمىنىڭنىڭ بولسىمۇ (مېلى) بولسۇن، ھېچبولمىغاندا،
>
> ئۇنىڭدىن ساڭا تېزەك قالىدۇ، سەن ئۇنى قالايسەن.

يُنغْقْ yunoquk ئۇشلەڭ. شۇلتا چىقىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك.

59 III بىلگىنىكى، «ق – k» ھەرپى پېئىلنىڭ يىلتىزىغا ئۇلىنىپ // قورال - جابدۇق ئىسىملىرىنى ياسايدۇ. خۇددى «اُرْغـاقْ orqak — ئورغاق» سۆزى «اُورْدِي ordï — ئوردى» پېئىلىدىن ياسالغاندەك. بۇ سۆز مۇشۇ يول بىلەن «يۇماق» مەنىسىدىكى

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «كَرَل» شەكلىدە يېزىلغان. بۇنىڭدىن بىرەر مەنە ئۇقۇلمايدۇ. بىز بېسىم ئاتالايىنىڭ: سۆزنىڭ ئۇرانى ۋە ئەرەبچىسىگە قارىغاندا «كـَـرَك» بولغىنى توغرا دېگەن ئىزاھىنى مۇۋاپىق تاپتۇق ۋە «kərək» دەپ ئالدۇق.

«يُودِي *yudi* » پېئىلىغا «ق - *k*» نىڭ قوشۇلۇشى بىلەن ياسالغان.

يَنْلـــقْ yanlïk پادىچىلار تۇۋرىسى. پادىچىلار يېنىدا ئېلىپ يۈرىدىغان، ئۇزۇق - تۈلۈك سېلىنىۋالىدىغان تۇۋرا.

يَنْجُقْ yanquk يانچۇق: ھەميان.

463

يُدْرُكْ yüdrük ئۇستىگە//كىيىم - كېچەك ۋە باشقا نەرسىلەرنى تىزىپ قويىدىغان لىمتاق، مەرەپ.

يُزْلُكْ yüzlüg يۈزلۈك. اكى يُزْلُكْ ارْ *iki yüzlüg ər* — ئىككى يۈزلۈك ئادەم، مۇناپىق، ئالدامچى. اِكي يُزْلُكْ كُزْنكُو *ikki yüzlüg kəzŋü* — ئەينەك.

يُكْـــرُكْ yügrük يۈگۈرۈك. يُكْـــرُكْ اتْ *yügrük at* — يۈگۈرۈك ئات، بەيگىدە ئۇزۇپ چىقىدىغان ئات. ئوغۇزلار دانىشمەن، زېرەك، پەزىلەتلىك كىشىلەرنى «يُكْرُكْ بلكـــا *yügrük bilgə*» دەيدۇ.

60 III

يُكْسَكْ yüksək يۈكسەك، ئېگىز. يُكْسَكْ تاغْ *yüksək taq* — ئېگىز تاغ. // ھەرقانداق ئېگىز ۋە ئۇزۇن نەرسىگىمۇ «يُكْســـــكْ *yüksək* » دېيىلىدۇ. بۇ قوش پېيى مەنىسىدىكى «يُوكْ *yük*» سۆزىدىن ئېلىنغان، چۈنكى يۈكسىلىش ئۇنىڭ تەبئىي خۇسۇسىيىتىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەرقانداق ئېگىز نەرسىمۇ شۇنداق ئاتالغان. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُسْ اسْ كُرُبْ يُكْسَكْ قلِقْ قُودى جَقارْ *us əs körüp yüksək kalïk kodï qakar*
بِلْكا كِشيِ اُكُتْ بِرِبْ تَقْرَقْ اُقارْ *bilgə kixi ögüt bərip tavrak ukar*

[تاپقۇش تاپنى كۆرگەندە ئېگىزدىن تۆۋەنگە شۇڭغۇيدۇ،
دانىشمەن كىشى ئۈگۈت - نەسىھەت بەرسە تېز چۈشىنىدۇ.]

تاپقۇش تاپنى كۆرگەن ھامان ئاسماندىن تۆۋەنگە قاراپ شۇڭغۇيدۇ، دانىشمەن كىشىنىڭ ئۇۋلايدىغىنى ئۈگۈت - نەسىھەتتۇر، ئۇ ئۈگۈت - نەسىھەتنى ئاڭلىغان ھامان ئۇنى يادلايدۇ ۋە چۈشىنىدۇ.

يُكْسَـــــــكْ yüksək ئويماق. تۆچتىن ياكى تېرىدىن ياسىلىدۇ، يىڭنە سانجىلىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن بارماقلارغا سېلىنىدۇ.//

61 III

يَلْبِكْ yəlpik يەلپۈك، شامال. اَرْكا يَلْبِكْ تَكْدِي *arqa yəlpik təqdi* — ئادەمگە شامال داردى.

يَپْكِلْ yəpkil توق قىزىل، قېنىق قىزىل، بېغىر رەڭ. يَپْكِلْ تُونْ *yəpkil ton* — بېغىررەڭ تون. بۇ سۆزدىكى «ل – *l*» هەرپى «ن – *n*»نىڭ ئورنىغا ئالمىشىپ كەلگەن.

يَرْتِمْ yartïm بۆلۈك، پارچە، يېرىم. بِيرْ يَرْتِمْ بُزْنْ *bir yartïm bożun* — بىر بۆلۈك خەلق، كىشىلەردىن بۆلۈنۈپ چىققان بىر توپ.

يُغْرُمْ yuoqrum يوغروم ~ يوغۇروم. بِيرْ يُغْرُمْ اُونْ *bir yuoqrum un* — بىر يوغۇروم ئۇن، بىر قېتىم يوغۇرغۇدەك ئۇن.

يَتْرُمْ yətrüm قويۇلغان، قويۇۋېتىلگەن. يَتْرُمْ سَجْ *yətrüm saq* — بىر قېتىم چۈشۈرۈلگەندىن كېيىن، ئۆسۈپ يېتىلسۇن، دەپ قويۇۋېتىلگەن چاچ.

يَرْشِمْ yarxïm: بِيرْ يَرْشِمْ يِيرْ *bir yarxïm yər* — بەيگىدە بىر ئات چېپىم يەر.

يُكْرُمْ yügrüm يۈگروم ~ يۈگۈروم. بِيرْ يُكْرُمْ يِيرْ *bir yügrüm yər* — بىر يۈگۈروم يەر، بىر قېتىم يۈگۈرگۈدەك يەر.// 62 III

يَپْكِنْ yəpkin توق قىزىل، قېنىق قىزىل، بېغىر رەڭ. يَپْكِنْ تُونْ *yəpkin ton* — بېغىر رەڭ تون. «ل – *l*» بىلەنمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

يَيْلاغْ yaylaoq يايلاق.

## فَعالِلْ fəalil شەكلىدىكى سۆزلەر بابى[464]//

يَلاوَجْ yalavaq ئەلچى، پەيغەمبەر. بۇ سۆزنىڭ «يَلاوَجْ *yalawaq*» شەكلىمۇ بار.

يَلافَرْ yalavar خاقاننىڭ ئەلچىلىرىگە بېرىلىدىغان نام. ئۆيغۇرچە. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

*yax ot kɵyməs yalavar ɵlməs* يَاشْ اَتْ كُيْماسْ يَلافِرْ اُلْماسْ

**ياش ئوت كۆيمەس، ئەلچى ئۆلمەس.**

ياش (كۆك) ئوت كۆيمىگەندەك، ھەرقانچە ئىغىر، دەھشەتلىك خەۋەر ئېلىپ كەلگۈچى ئەلچىمۇ ئۆلتۈرۈلمەيدۇ، چۈنكى بۇ خەۋەر ئەۋەتكۈچىدىن كېلىدۇ. بۇ ماقال//ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «مَاعَلَى الرَّسُولِ اِلاَّ الْبَلاَغُ» دېگىنىگە ئوخشاش. [63 III]

يبيتقْ yapïtak, ياۋىداق. يَبِيتَقْ اتْ *yapïtak at* — ياۋىداق ئات. اُلْ اتــغْ يبيــتقْ مُــنْدي — ئۇ ئاتنى ياۋىداق مىندى. *ol atïq yapïtak mündi*

يماجُكْ yəməqük يەمشۈك. بۇغداي توشۇلىدىغان كىچىك قاپ.




يفشْغُو yavïxoqu قىزىلقات. بۇ سۆز «يُمُشْغا *yumuxoqa*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

يِكرْما yigirmə يىگىرمە. بۇ سۆز «يِكِرْمي *yigirmi*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

توت ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.// [64 III]



# بەش ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فعلعلْ fəəl'əl شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

يبرْلغْ yïparlïoq ئىپارلىق. يبرْلغْ كسُرْكُو yïparlïoq kəsürgü — ئىپارلىق خالتا، ئىپار خالتىسى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يَبرْلِغْ كَسُرْكُودِنْ يِبَرْ كِتْسا يِيذِي قَلِيرْ
*yïparlïoq kəsürgüdin yïpar kətsə yïzï kalïr*
ئىپارلىق خالتىدىن ئىپار كەتسە، ھىدى قالار.

ئىپارلىق خالتىدىن ئىپارنى ئېلىۋەتكەندىمۇ، ئۇنىڭ پۇرىقى قالىدۇ. بۇ ماقال بايلىقى قولدىن كېتىپ يوقۇندىسى قالغان بولسىمۇ، بىرەر نەرسە ئىزدەلگەن ھامان تېپىلىپ تۇرىدىغان كىشى توغرىسىدا ئېيتىلىدۇ.

يغرِلغْ yaoqïrlïoq يېغىرلىق. يغرِلغْ تقى *yaoqïrlïoq təva* — يېغىرلىق تۆگە، يېغىرى بار تۆگە. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

65 III

يَلرْلغْ yularlïoq نوختىلىق، نوختىسى بار. يَلرْلغ اتْ *yularlïoq at* // — نوختىلىق ئات، بېشىدا نوختىسى بار ئات.

يبغْلغْ yapïoqlïoq يېپىقلىق. يبغغْ قبغْ *yapïoqlïoq kapuoq* — يېپىقلىق قوۋۇق.

يذغلغْ yaźïoqlïoq يېيىقلىق، سېلىقلىق. يذغْلغ تُشاكْ *yaźïoqlïoq toxək* — سېلىقلىق تۆشەك.

يرغْلغْ yaraoqlïoq ياراقلىق، مۇمكىن بولىدىغان. يرغْلغ ايشْ *yaraoqlïoq ïx* — مۇمكىن بولىدىغان ئىش.

يزغْلغْ yazïoqlïoq يېشىكلىك. يزغْلغ اتْ *yazïoqlïoq at* — يېشىكلىك ئات. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

يشغْلِغْ yïxïoqlïoq تانىسى بار، ئارغامچىسى بار. يشـــغىغْ ارْ yïxïoqlïoq ər — تانىسى بار ئادەم.

يُلغُلغْ yuluoqluoq يۇلۇقلۇق، تۈلەملىك. يُلغُغْ كشى yuluoqluoq kixi — يۇلۇۋېلىنغان، يەنى تۈلەم بېرىلىپ ئاچىقلىغان كىشى.

يمغْلغْ yamaoqlïoq ياماقلىق، يامىقى بار. يمغغ تون yamaoqlïoq ton — ياماقلىق تون، يامىقى بار تون.

66 III

يرغْلغْ yaraoqlïoq ساۋۇتلۇق. يرغلغْ ارْ yaraoqlïoq ər — ساۋۇتلۇق ئادەم، يەنى ساۋۇت كىيگەن ئادەم.

يَزُقْلُغْ yazukluoq گۇناھلىق، گۇناھى بار.

465

يشـــقْلغْ yïxïkliïoq دۇبۇلغىلىق. يشـــقْلغْ ارْ yïxïklïoq ər — دۇبۇلغىلىق ئادەم، يەنى بېشىغا دۇبۇلغا كىيگەن ئادەم.

يسغْلغْ yasïoqlïoq قاپلىق. يسغْلغْ يا yasïoqlïoq ya — قاپلىق يا، قېپى بار يا.

يغقْلغْ yaoqaklïoq ياڭاقلىق. يغقْلغْ يغاچ yaoqaklïoq yïoqaq ياڭىقى بار دەرەخ.

يُرُنْلـــغْ yurunluoq يۇرۇنلۇق، يىپەك رەخت پارچىلىرى بولغان. يُرُنْلـــغْ اراغـــتْ yurunluoq uraoqut — يۇرۇنلۇق خوتۇن، يۇرۇنغا ئىگە بولغان خوتۇن.

يشـــنْلِغْ yaxïnlïoq چاقماقلىق. يشـــنْلِغْ بُلـــتْ yaxïnlïoq bulït — چاقماقلىق بۇلۇت، چاقماق چاقىدىغان بۇلۇت.

يغنْلغْ yaoqanlïoq پىللىق، پىلى بار. يغنْلغْ ارْ yaoqanlïoq ər — پىلى بار ئادەم.

**بۇ بۆلۈم بىرقانچە مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ.** بىرى، سۈپەتداش مەنىسىدە

67 III

كېلىدۇ: «يذِغْلغْ تْشاكْ yażïoqlïoq təxək — سېلىقلىق تۆشەك»، «يرغْلغْ اتْ yazïoqlïoq at — يېشىكلىك ئات» دېگەندەك. يەنە بىرى، ئاتالغان نەرسىنىڭ ئىگىسى مەنىسىدە كېلىدۇ: «يِبَرْلـــغْ ارْ yïparlïoq ər — ئىپارى بار ئادەم» دېگەندەك. «ايقْلـــغْ تقسْـــي ayaklïoq təvsi — ئاياق (قاچا ـ قۇچا) قويۇلغان شىرە» ۋە «اُيغُلغْ اڤْ oyuoqluoq əv — ئويۇقلۇق ئۆي» دېگەنلەرگە ئوخشاش.

يَرِنْدَقْ yarïndak قېيىش، تۇرك قېيىشى. ئۇ ئۆچكە تېرىسىدىن تىلىنىدۇ.

يْشْـــغاقْ yapuxoqak بۇدۇشقاق. پىندىققا ئوخشايدىغان، تۈكلۈك، تىكەنلىك بىرخىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئات ۋە باشقا ھايۋانلارنىڭ قۇيرۇقلىرىغا يىپىشىۋالىدۇ. ھەرقانداق ئىشقا يىپىشىۋالىدىغان ئادەمگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

يْبُرْغاقْ yapuroqak ياپراق، يوپۇرماق. كىتابنىڭ ۋاراقلىرىمۇ «يْبُرْغاقْ *yapuroqak*» دېيىلىدۇ.

يغجْلقْ yïoqaqlïk دەرەخلىك؛ ياغاچ قويۇلغان ئورۇنمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

68 III

يذغلقْ[1] yażaoqlïk ياياقلىق. يول يۈرۈشتە ياياقلىق.

يَذغلقْ[2] yïżïoqlïk يىدىپ قالغان، بەتبۇيلۇق.

يمغْلقْ yamaoqlïk ياماقلىق. يمغْلقْ بُوزْ *yamaoqlïk boz* — ياماقلىق بۆز. ياماق قىلىش ئۈچۈن تەييارلانغان بۆز ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر.

يلِغْلِقْ yïlïoqlïk ئىللىقلىق، ئىسسىقلىق.

يَغَقْلِقْ yaoqaklïk ياغاقلىق. ياغاق ئۆسىدىغان يەر.

يَرُقْلُقْ yarukluk يورۇقلۇق، نۇر.

يِرَقْلِقْ yïraklïk يىراقلىق.

يلنْدقْ yalïndak يالىڭاچ. يلنْدقْ ارْ *yalïndak ər* — يالىڭاچ ئادەم.

يكتْلكْ yigitlik يىگىتلىك، ياشلىق. «اسزْ اناكْ يكْتلكى *əsiz anïŋ yigitliki* — ئىسىت ئۇنىڭ يىگىتلىكى» دېگەن سۆز شۇنىڭدىن كەلگەن.

69 III

يُركْلكْ yürəklig يۈرەكلىك، جەسۇر، قورقماس. يُركْلكْ ارْ *yürəklig ər* — يۈرەكلىك ئادەم، يەنى قورقماس، باتۇر ئادەم.

يَتزْلِكْ yətizlik كەڭلىك، بىر نەرسىنىڭ ئېنى، كەڭلىكى.

466

يُلَكْلكْ yələklig يۆلەكلىك. يُلَكْلكْ يغاچْ *yələklig yïoqaq* — يۆلەكلىك ياغاچ، يۆلەپ قويۇلغان ياغاچ.

يلكْلكْ yiliklig يىلىكلىك، يىلىكى بار. يلكْلكْ سُنكُوكْ *yiliklig soŋük* — يىلىكلىك سۆڭەك، يەنى يىلىكى بار سۆڭەك.

---

[1] بۇ سۆزگە يازما نۇسخىدا ھەرىكە قويۇلمىغان. بىز ئەرەبچە مەنىسى بويىچە «*yażaqlïk*» دەپ ئالدۇق.

[2] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «يَذغلق» شەكلىدە يېزىلغان. بىز ئۇنىڭ ئەرەبچە مەنىسىگە ئاساسەن، «*yïżïoqlïk*» دەپ ئالدۇق.

## فعْلانْ fəəl’an شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

ايتْغانْ ayïtoqan سورايدىغان. اَلْ كشى اَلْ تَعلِمْ سُوزْ ايتغانْ *ol kixi ol təlim söz ayïtoqan* — ئۇ تولا سۆز سورايدىغان ئادەم ئۇ.

يرتْغانْ yaratoqan ياراتقان، ياراتقۇچى. تَنْكرِيْ اَلْ يَيرِكْ يرتْغانْ *təŋri ol yərig yaratoqan* — تەڭرى يەرنى ياراتقۇچىدۇر. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

70 III

يرُتْغانْ yarutoqan يورۇتىدىغان. كُنْ اَلْ اَزُنُغْ يرُتْغانْ // *kün ol azunuq yarutoqan* — دۇنيانى ھەر ۋاقىت يورۇتىدىغان كۈن ئۇ.

يُرُتْغانْ yorutoqan ئۇسۇرغاق. يُرُتْغانْ كشى *yorutoqan kixi* — ئۇسۇرغاق كىشى.

يغُتْغانْ yaoqutoqan يېقىنلاشتۇرىدىغان، يېقىن قىلىپ كۆرسىتىدىغان. اَلْ كشى اَلْ اُوزِنْ يغُتْغانْ *ol kixi ol ozin yaoqutoqan* ئۇ يېقىملىقلىقى بىلەن ئۆزىنى دائىم ئادەملەرگە يېقىنلاشتۇرىدىغان كىشى ئۇ.

يغتْغانْ yaoqïtoqan ياغدۇرىدىغان، ياغدۇرغۇچى. تنكرِيْ اَلْ يغمُرْ يغتغانْ *təŋri ol yaoqmur yaoqïtoqan* تەڭرى يامغۇر ياغدۇرغۇچىدۇر.

يغتْغانْ yaoqïtoqan دۈشمەنلىك قىلىدىغان. اَلْ كشِيْ اَلْ تُتْقِيْ يغتغانْ *ol kixi ol tutqï yaoqïtoqan* — ئۇ (ياراشقاندىن كېيىنمۇ) دائىم دۈشمەنلىك قىلىپ تۇرىدىغان كىشى ئۇ.

يُمتْغانْ yumïtoqan توپلىنىدىغان. اَلْ كشيلارْ اَلْ يُمتْغانْ *ol kixilər ol yumïtoqan* — ئۇلار بىر ئىشتا توپلىنىپلا تۇرىدىغان كىشىلەر ئۇ.

71 III

يپُرْغانْ yapuroqan يوپۇتىدىغان. بُو اَرْ اُلْ ايشِنْ يپُرْغانْ // *bu ər ol ïxïn yapuroqan* — بۇ ئىشنى يوپۇتۇپلا يۈرىدىغان ئادەم ئۇ. ھەرقانداق بىر نەرسىنى يوپۇتۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

يشُرْغانْ yaxuroqan يوشۇرىدىغان. اَلْ اَرْ اَلْ نَنكِنْ يشُرْغانْ *ol ər ol naŋin yaxuroqan* — ئۇ مېلىنى يوشۇرۇپلا يۈرىدىغان ئادەم ئۇ. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

يُپْشُغانْ yapuxqan يېپىشىدىغان. اَلْ اَرْ اَلْ اِيشْقا يُپْشُغانْ *ol ər ol ïxka yapuxqan* — ئۇ ئىشقا يېپىشىپلا تۇرىدىغان ئادەم ئۇ. ھەرقانداق نەرسىنىڭ بىر نەرسىگە باغلىنىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

يُشُلْغانْ yuxulqan ئاقىدىغان، تۆكۈلىدىغان، قوۋۇشىدىغان. بُو بَاشْ اُلْ قَانِي يُشُلْغانْ *bu bax ol kanï yuxulqan* — بۇ قېنى ئېقىپلا تۇرىدىغان يارىدۇر. بُو اَرْ اُلْ اَلِكِي اِيشقا يُشُلْغانْ *bu ər ol əliki ïxka yuxulqan* — بۇ ئىشقا قوۋۇشۇپلا تۇرىدىغان ئادەمدۇر.

يغلْغانْ yïqïlqan يىغىلىدىغان. بُو يَرْ اُلْ مُنْدا كِشِي يِغِلْغانْ 72 III *bu yər ol munda kixi yïqïlqan* — بۇ يەر دائىم ئادەم يىغىلىدىغان يەردۇر.//

يقلْغانْ yïkïlqan يىقىلىدىغان. اَلْ تامْ اُلْ تُتْجِي يِقِلْغانْ *ol tam ol tutqï yïkïlqan* — ئۇ دائىم يىقىلىپلا تۇرىدىغان تامدۇر. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

يُغُرْقانْ yoqurkan يوتقان.

يُكُرْكانْ yügürgən خەۋەرچى، پوچتىكەش،// 467 چىن سودىگەرلىرىنىڭ مۇسۇلمانلار شەھىرىگە كېلىۋاتقان كارۋانلىرىنىڭ خەت - خەۋەرلىرىنى ئالدىن يەتكۈزىدىغان خەۋەرچى.

يُكُرْكانْ yügürgən يۈگۈرىدىغان، يۈگۈرۈك. يُكُرْكانْ اَتْ *yügürgən at* — يۈگۈرۈك ئات. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

يُكُرْكُونْ yügürgün تېرىققا ئوخشاش قىزىل دانلىق بىر خىل ئۆسۈملۈك، ئۇنى تۈركمەنلەر يەيدۇ.

يمُرْكانْ yəmürgən يىمىرىدىغان، قومۇرىدىغان. بُو سُوْ اُلْ يغاجغ يمُرْكانْ *bu suv ol yïqaqïq yəmürgən* — بۇ دائىم دەرەخنى قومۇرىدىغان سۇدۇر. ھەرقانداق نەرسىنى قومۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

يرلْكانْ yirilgən يىرىلىدىغان. بُو بُتِكْ اُلْ تُتْجِي يِرِلْكانْ *bu putik ol tutqï yirilgən* — 73 III بۇ دائىم يىرىلىپلا تۇرىدىغان پۇتاقتۇر.//

يُمُلْكانْ yümülgən يۇمۇلىدىغان. بُو اَرْ اُلْ كُوزِي يُمُلْكانْ *bu ər ol kozi yümülgən* — بۇ كۆزى يۇمۇلۇپلا تۇرىدىغان ئادەمدۇر.

---

يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «يُشُلْغانْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز ترانسكرىپسىيىدە تۈزەتتۇق.

## بۇ بابتىكى باش ۋە ئاخىرى ھەرپى ئىللەتلىك سۆزلەر

يـــــزغجى yorïqqï[1] ئـەلچى. قۇدىـلار ئارىسـىدا خـەت ـ خـەۋەر يەتكۈزگـۈچى ئـەلچى. ئوغۇزچە.

يىلْغانْ yayïloqan تۇراقسىز، داۋالغۇيدىغان، ئىككىلىنىپ تۇرىدىغان. يىلْغـانْ كشـى yayïloqan kixi — ئىككىلىنىپ تۇرىدىغان، بىر پىكىردە تۇرمايدىغان كىشى.

## فَعْلَلْ fə'ləl شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

74 III

يْرْكمجْ yorgəməq قېرىن ۋە ئۈچەينى ئىنچىكە ئۈچەيگە//تىقىپ، كاۋاپ قىلىپ ياكى پىشۇرۇپ يېيىلىدىغان يېمەكلىك، ھېسىپ.

يَتْغَشُقْ yatoqaxuk بىللە يېتىشىدىغان كىشى.

يتْغشقْ yatoqaxïk: يتْغشقْ اغْرِى yatoqaxïk oqrï — ياتار چاغ، ئەلياتقۇ.

يَقْــرِقَنْ yakrïkan پىنىدىق چوڭلۇقىدا مېۋىسى بولغان بىر خىل ئۆسۈملۈك. كالپۇك شامالدىن يېرىلغاندا ئۇنىڭ پوستىنى چاپلاپ قويسا، ساقىيىپ كېتىدۇ.

يَقْرقانْ yakrïkan مۈز ياغ، توڭ ياغ. بۇنداق ياغ پارچىلانغاندا ئۇنىڭدىن مۇزغا ئوخشاش

75 III

دانىچىلەر چاچراپ چىقىدۇ[3]. //

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «يزغجى» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز بۇ سۆزنىڭ «ئەلچى» دېگەن مەنىسىگە ئاساسەن «yorïqqï» دەپ ئالدۇق.

[2] «يَيلْغانْ» سۆزى بۇ بابقا كىرمەيدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئورنى ئالدىنقى بابقا مەنسۇپتۇر.

[3] بۇ جۈملە يازما نۇسخىدا «وهُوَ اذا قُطعَ الْجَمْدُ تَناثَرَ مِنْهُ شَيٌّ كَهَيئة الشَّحْم» دېيىلگەن. بۇ يەردە «الْجَمْــدُ» بىلەن «الشّحْم» سۆزىنىڭ ئورنى ئالمىشىپ قالغاندەك. توڭلىغان ياغنىڭ مۇزغا ئوخشايدىغانلىقىنى، مۇزدىن ياغ چاچراپ چىقمايدىغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇ ئىككى سۆزنىڭ ئورنىنى ئالماشتۇرۇپ تەرجىمە قىلدۇق.

تَبُغْ تاشْ يَرارْ تاشْ باشِغْ يَرارْ *tapuq tax yarar tax baxïq yarar*

خىزمەت تاشنى يارار، تاش باشنى يارار.

بۇ سۆز خوجايىنىدىن ياخشىلىق كۆرىدىغان ياكى ئۇنىڭغا دۈشمەنلىرى ئۈستىدىن غەلىبە قازىنىشقا ياردەم قىلىدىغان خىزمەتچى توغرىسىدا ئېيتىلىدۇ.

يَزْدِي yazdï يەشتى. اُلْ تُكُونْ يَزْدِي *ol tügün yazdï* — ئۇ تۈگۈن يەشتى (يَزارْ – يَزْماقْ *yazar - yazmak*). III 79

يَــزْدِي yazdï يازدى. اُلْ بِتِكْ يَــزْدِي *ol bitik yazdï* — ئۇ كىتاب يازدى. ئوغۇزچە (يَزارْ – يَزْماقْ *yazar - yazmak*).

يَزْدِي yazdï ئازدى، يېڭىلدى، خاتالاشتى. اُلْ سُوزِنْدا يَــزْدِي *ol sozində yazdï* — ئۇ سۆزىدە ئازدى. اُلْ اَنِي اُرُو يَزْدِي *ol anï uru yazdï* — ئۇ ئۇنى ئۇرۇۋېتىشكە تاس قالدى. اُلْ كَيِكْنِي يَــزْدِي *ol kəyikni yazdï* — ئۇ ئوۋنى ئېتىشتا خاتالاشتى. 469 ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يَزْماسْ اتمْ بُلْماسْ يَنكلْماسْ بلْكا بُلْماسْ

*yazmas atïm bolmas yaŋïlmas bilgə bolmas*

خاتالاشمايدىغان ئوۋچى بولمايدۇ، يېڭىلمەيدىغان دانىشمەن بولمايدۇ.

(يَزارْ – يَزْماقْ *yazar - yazmak*).[1]

يُزْدِي yüzdi ئۈزدى؛ يېپىلدى، كېڭەيدى؛ سويدى. ارْ سُوْقْدا يُــزْدِي *ər suvda yüzdi* — ئادەم سۇدا ئۈزدى؛ اِرِنْكْ يُــزْدِي *iriŋ yüzdi* — يىرىڭ يېيىلدى، يەنى يىرىڭ بەدەنگە يېيىلدى، تارقالدى. ارْ تُغُمْ يُزْدِي *ər tokum yüzdi* — ئادەم بوغۇزلانغان هايۋاننىڭ تېرىسىنى سويدى (يُزارْ – يُزْماكْ *yüzər – yüzmək*). III 80

يَسْدِي yasdï تارقاتتى، يەشتى، بوشاتتى. بَكْ سُوسِنْ يَسْــدِي *bəg süsin yasdï* — بەگ ئەسكەرلىرىنى يۇرتلىرىغا تارقاتتى. بۇ ئەسلى «ارْ ياسِنْ يَسْدِي *ər yasïn yasdï* — ئادەم يانىڭ كىرىچىنى بوشاتتى» دېگەن سۆزدىن ئېلىنغان. خانْ خُواجْ يَسْــدِي *han quwaq yasdï* — خان چېدىرنى (كۈنلۈكنى) يەشتى (يَســارْ – يَسْــماقْ *yasar - yasmak*).

---

[1] بۇ ۋە بۇنىڭ ئالدىدىكى سۆزلەمگە يازما نۇسخىدا كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر بېرىلمىگەن، بىز قوشۇپ قويدۇق.

يشْدِي yaxdï يوشۇرۇندى. اَلْ مِنِي كُرُبْ يشْدِي *ol məni korüp yaxdï* — ئۇ مېنى كۆرۈپ يوشۇرۇندى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَفَى مُنُبْ قُوىْ اَرَ يَشْماسْ *təvə münüp koy ara yaxmas*

تۆگە مىنىپ قوي ئارىسىغا يوشۇرۇنالماس.

يەنى تۆگە مىنىپ قوينىڭ ئارىسىغا يوشۇرۇنغىلى بولمايدۇ. بۇ ماقال ئاشكارا بولۇپ قالغان ئىشنى يوشۇرغانغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ (يشارْ - يشْماقْ *yaxar - yaxmak*).

يُشْدِي yuxdï ئاققۇزدى. اَلْ بكْنِي يُشْدِي *ol bəŋni yuxdï* — ئۇ (كۆپنىڭ جۈمىكىدىن) بوزىنى ئاققۇزدى. بوزا - بۇغداي، ئارپا، تېرىق قاتارلىقلاردىن ياسىلىدىغان ئىچىملىك (يُشارْ - يُشماكقْ *yuxar - yuxmak*[1]). // III 81

يغْدِي yaqdï ياغدى. يغْمُرْ يغْدِي *yaqmur yaqdï* - يامغۇر ياغدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُتْلُغْ قا قُشا يَغارْ *kutluqka koxa yaqar*

تەلەيلىككە قوش كېلەر.

يەنى دۆلەتمەن كىشىگە دۆلەت قوشلاپ كېلىدۇ (يَغارْ - يَغْماقْ *yaqar - yaqmak*). قار ۋە مۆلدۈر ياغسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

يغْدِي yïqdï توستى: يىغدى، توپلىدى. اُلْ مِنِي اشْقا يغْدِي *ol məni axka yïqdï* — ئۇ مېنى تاماقتىن توسۇپ قويدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ تَرِغْ يغْدِي *ol tarïq yïqdï* — ئۇ بۇغداي ۋە بۇغدايغا ئوخشاش نەرسىلەرنى توپلىدى، يەنى چەش قىلدى. ھەرقانداق بىر نەرسىنى يىغقان كىشىگىمۇ بۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ // 470 (يغارْ - يغْماقْ *yïqar - yïqmak*).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ك - *k*» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ق - *k*»غا ئۆزگەرتىلگەن. بىز بۇ پېئىلنىڭ مەستىرىنى ئۇنىڭ يازما نۇسخا 477 - بەتتىكى مەجھۇل دەرىجىسىگە ئاساسەن «*yuxmak*» دەپ ئالدۇق.




يباقْلقْ yubak‚ulak تىترەك، بەزگەك تىترىكى. ياباقۇ ۋە يەمەك تىللىرىدا.

يباقْلقْ yapak‚ulak مۈشۈكياپىلاق، ھۆۋقۇش. ياباقۇ ۋە يەمەك تىللىرىدا.




يرْسِنجغْ yarsïnqïoq يىرگىنچلىك، پاسكىنا. يرْسنْجغْ نانكْ *yarsinqioq nəŋ* — يىرگىنچلىك نەرسە، پاسكىنا نەرسە.

يَغْمُرْجلْ yaoqmurqïl يامغۇرلۇق، يامغۇر كۆپ ياغىدىغان. يغمرْجل يرْ *yaoqmurqïl yər* — يامغۇر كۆپ ياغىدىغان يەر.

**بۇ بىر قائىدىدۇر.** ھەرقانداق بىر ھادىسىنىڭ بىر نەرسە ئۈستىدە ئۇزاق داۋام قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرمەكچى بولغاندا، ئىسىملارغا [468] // «جل» *qïl // qil* قوشۇلىدۇ. بۇ خىل شەكىلدە ياسالغان سۆزلەر ئىشنىڭ داۋاملىقلىقىنى بىلدۈرىدىغان // سۈپەتكە ئايلىنىدۇ. مەسىلەن: «تُبْجلْ يِرْ *tüpqil yər* — شامالىلىق يەر» ئىبارىسىدىكى «تُبي *tüpi* — شامال»غا «جلْ *qil*» قوشۇلغانغا [76 III] ئوخشاش. كېسەلچان كىشىگە «ايكْجلْ *iqqil*» دېيىشمۇ مۇشۇ قائىدىگە ئاساسەن بولغان، لېكىن بۇ قائىدە ئانچە كەڭ ئەمەس.

خۇداغا شۈكۈر، مىسال ئىسىملار بۆلۈمى تۈگىدى.// [77 III]



تېكست

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

ئايىغۇچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئىتى بىلەن باشلايمەن

# مىسال پېئىللار بۆلۈمى

## ئىككى ھەرپلىك لەر بابى

يبْتِي yaptï ياپتى: قويدى، قۇردى: ئەتتى. ارْ قبُغْ يبْتِي ər kapuq yapti — ئادەم قوۋۇقنى ياپتى. ارْ تُورْ يبْتِي ər tor yapti ئادەم (قۇش ۋە باشقىلارنى تۇتۇش ئۈچۈن) تور قۇردى. اشْلارْ اُتْماكْ يبْتِي ixlər otmək yapti — خوتۇن (تونۇرغا) نان ياپتى. ارْ تامْ يَبْتِي ər tam yapti — ئادەم تام ئەتتى، تام سالدى (يَبارْ - يَبْماقْ yapar - yapmak).

78 III

يرْدِي yardï ياردى. ارْ يعاجْ يرْدِي ər yïqaq yardi —// ئادەم ياغاچ ياردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. يەرگە سىزىپ چېگرا ئايرىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يرارْ - يرْماقْ yarar - yarmak).

يُرْدِي yərdi يەشتى. اُراغُتْ اُغْلِنْ بشُكْتِنْ يُرْدِي uraqut oqlïn bəxiktin yərdi — خوتۇن بالىسىنى بۆشۈكتىن يەشتى (يُرارْ - يُرْماكْ yərər – yərmək).

يِرْدِي yirdi يىردى. اُلْ بُتِكْ يِرْدِي ol putik yirdi — ئۇ پۈتاقنى يىردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ ھۆل نەرسىنى پالتا بىلەن يارماي، ئۈزۈنىسىغا يىرىشقا قارىتىلغان (يَرارْ - يَرْمـاكْ yirər - yirmək). «يارماق» بىر نەرسىنى كۈچ بىلەن يېرىشقا قارىتىلغان، بۇ بولسا يىرىشقا قارىتىلغان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يُقْدِي yuvdï يۇمىلاتتى، دوگىلەتتى. ارْ تُبقْ يُقْـدِي *ər topik̡ yuvdï* — ئادەم توپنى
يۇمىلاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُقارْ - يُقْماقْ *yuvar - yuvmak̡*). شېئىردا
مۇنداق كەلگەن: // 82 III

تَقَرْ يِغِبْ سُفْ اقِنْ انْدِي سَقِنْ    *tavar yïqïp suv ak̡ïn ïndï sak̡ïn*

قُرُمْ كبِي ايذِشنْ قُودِي يُقارْ    *k̡orum kəbi iżisin k̡odï yuvar*

[يىغىلغان مالنى سەل كەلدى دەپ ھېسابلا،

ئۇ تاشنى يۇمىلاتقاندەك ئىگىسىنى تۆۋەنگە يۇمىلىتىدۇ.]

مال توپلاشنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ: توپلانغان مالنى تاغدىن چۈشكەن سەل دەپ ھېسابلا، سەل تاشنى يۇمىلاتقاندەك ئىگىسىنىمۇ تۆۋەنگە يۇمىلىتىدۇ.

يُقْدِي yuvdï يوگۇردى. شْيَاكْ يُقْدِي *əxyək yuvdï* — ئېشەك يوگۇردى[1].

تَقْدِي təvdi ئالدىدى. اُلْ اَنِي اَرْدِي تَقْدِي *ol anï ardï təvdi* — ئۇ ئۇنى ئالدىدى. // 83 III

يُقْدِي yüvdi ياردەم قىلدى. ارْ قداشِنْ قُرْدِي يُقْـدِي *ər k̡adaxïn k̡urdï yüvdi* - ئادەم يېقىنلىرىنى ئۆز يېنىغا تارتتى، ئۇلارغا كۆپ مال ياردەم قىلىپ كۆڭلىنى ئالدى. (يُقارْ - يُقْماقْ *yüvər – yüvmək̡*)[2].

يقْدِي yak̡dï ياقتى: يېقىنلاشتى، تەگكۈزدى. ارْ بشقا يقغ يقْدِي *ər baxk̡a yak̡ïq yak̡dï* — ئادەم جاراھەتكە مەلھەم ياقتى، يەنى جاراھەتنى مەلھەم قويۇپ تاڭدى. اُلْ انكـَرْ يَقْـدِي *ol aŋar yak̡dï* — ئۇ ئۇنىڭغا يېقىنلاشتى. انـكْ كَلْمـاكِي يَقْـدِي

---

① بۇ پېئىلنىڭ باشقا ئورۇنلاردىكى ھەر خىل دەرىجىلىرىنىڭ مەنىلىرىگە قارىغاندا، بۇ جۈملە «ئېشەك ئېغىنىدى» مەنىسىدە كېلىشى لازىم ئىدى. بىز ئەرەبچە مەنىسىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

② يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى «ق - *k̡*» بىلەن بېرىلگەن. لېكىن، بۇ پېئىلنىڭ يازما نۇسخا 475- بەتتىكى ئۆملۈك دەرىجىسىنىڭ ۋە 575- بەتتىكى خالاش رايىنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ق - *k*» بىلەن يېزىلىپ كېيىن «ك - *k*»گە ئۆزگەرتىلگەن. شۇنىڭدەك بۇ پېئىلغا يازما نۇسخا 449- بەتتە «يُقْشْلُكْ *yüvüxlüg*»، 520- بەتتە «يُقكِلْ - *yüvgil*» شەكلىدە تىل ئالدى سوزۇق تاۋۇشلۇق قوشۇمچىلار قوشۇلغان. شۇڭا بۇ پېئىلنىڭ يىلتىزىنى ھەممىلا يەردە تىل ئالدى سوزۇق تاۋۇش بىلەن «*yüvdi-*» شەكلىدە ئالدۇق.

84 III

// يَقْدِي اَلْ اَنَكَرْ اَلِكْ يَقْدِي — anïŋ kəlməki yakdï ئۇنىڭ كېلىشى يېقىنلاشتى.

ol aŋar əlik yakdï — ئۇ ئۇنىڭغا قولىنى ياقتى، يەنى تەگكۈزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَقارْ – يَقْماقْ yakar - yakmak).

يُقْدِي yuk̡dï يۇقتى. اَلِكْكَ يَاغْ يُقْدِي əlikkə yaoq yukdï — قولغا ياغ يۇقتى. اَنِنْكْ اُزُوزِي اَنَكَرْ يُقْدِي anïŋ užuzi aŋar yukdï — ئۇنىڭ قوتۇرى ئۇنىڭغا يۇقتى. ھەرقانداق بىر نەرسىنىڭ باشقا بىر نەرسىگە يۇقۇشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يُقارْ – يُقْماقْ yuk̡ar - yukmak).

يِقْدِي yïk̡dï يىقىتتى. اَلْ اَوِنْ يِقْدِي ol əvin yïkdï — ئۇ ئۆيىنى يىقىتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يِقارْ – يِقْماقْ yïk̡ar - yïk̡mak).

يَلْدِي yaldï يالىلدىدى، يالقۇنلىدى، كۆيدۈردى. اُوتْ يَلْدِي ot yaldï — ئوت يالىلدىدى، يالقۇنلىدى. بَاشْ يَلْدِي bax yaldï — يارا كۆيدۈرۈپ ئاغرىتتى. كُونْ يُوزُكْ يَلْدِي kün yüzüg yaldï — كۈن يۈزنى كۆيدۈردى ۋە قارايتتى (يَلارْ – يَلْماقْ yalar - yalmak).

85 III

يُلْدِي yuldï يۇلدى، خالاس قىلدى، بوشاتتى، كۆچۈردى. // اَرْ بُلُنُقْ يُلْدِي ər bulunuoq[1] yuldï — ئادەم ئەسىرنى بوشاتتى. اَرْ تُتُغْ يُلْدِي ər tutuoq yuldï — ئادەم گۆرۈنى خالاس قىلدى. اَرْ قُشْ يُلْدِي ər kux yuldï — ئادەم قۇشنىڭ پەيلىرىنى قايناق سۇغا سېلىپ يۇڭۇزلىدى. تېرىدىن تۈكنى يۇلۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُراغُتْ بَشِنْ يُلْدِي uraoqut baxïn yuldï — خوتۇن//

471

مېھرىدىن ۋە باشقا نەرسىلەردىن كېچىپ بېشىنى بوشاتتى (يُلارْ – يُلْماقْ yular - yulmak). اَلْ بِتِكْ يُلْدِي ol bitik yuldï — ئۇ كىتاب كۆچۈردى.

يَلْدِي yəldi يوگۈردى، چاپتى. اَتْلِغْ يَلْدِي atlïoq yəldi — ئاتلىق چاپتى (يَلارْ – يَلْماكْ yələr - yəlmək).

---

[1] يازما نۇسخىدا «بُلُنْ bulun — ئەسىر» سۆزىنىڭ چۈشۈم كېلىش بىلەن تۈرلەنگەن شەكلى «ق – k̡» بىلەن ئىپادىلەنگەن. چۈشۈم كېلىش قوشۇمچىسى «غ oq» بولغاچقا، بىز ترانسكرىپسىيىدە توغرىلاپ «bulunuoq» شەكلىدە ئالدۇق.

يلْــدي yəldi يېيىلدى. اتْ يلْــدى ax yəldi — ئاش يېيىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يلُورْ – يلْماكْ yəlür - yəlmək).

86 III

يُمْدى yümdi يۇمدى. ارْ كُوزْ يُمْدى ər koz yümdi — ئادەم كۆز يۇمدى// (يُمارْ - يُمّاكْ yümər - yümmək).

ينْدي yandï ياندى، قايتتى: قورقۇتتى: قۇستى، ياندۇردى. رْ يولْدنْ ينْدى ər yoldan yandï — ئادەم يولدىن ياندى، يەنى قايتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بَــكْ اَنى يَنْــدي bəg anï yandï — بەگ ئۇنى قورقۇتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يَلنكُقْ مَنكْكُو تِرِلْماسْ سِينْ قا كِرُوبْ كرُو ينْماسْ

*yalïŋuk məŋgü tirilməs sïnka kirüp kərü yanmas*

كىشى مەڭگۈ ياشىماس، گۆرگە كىرسە ئارقىغا يانماس.

اُوتْ يَنْدي ot yandï — ئوت ياندى. بۇ سۆز «ل – l» بىلەنمۇ ئېيتىلىدۇ. قىپچاقچە. ارْ يَنْدي ər yandï — ئادەم ياندۇردى، يەنى قۇستى (يَنارْ – يَنْمــاقْ yanar - yanmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *yandï ərinq oqraqï* | يَنْدي ارنْجْ اُغْرَغى |
| *kəldi bərü tïqraqï* | كلدي بَرُو تغْرَغى |
| *ɵzi koyï oqraqï* | اُوزى قيِي اُغرَغي |
| *alplar kamuq tirkəxür* | الْبْ لارْ قَمُغْ تِرْكَشُورْ // |

87 III

[نىيىتىدىن يانغان بولسا كېرەك،
ئۇنىڭ ئەلچىسى بېرى كەلدى؛
ئۆزى ۋادىنىڭ ئىچكىرىسىدە،
يىگىتلەرنىڭ ھەممىسى توپلانماقتا.]

دۈشمەننى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ: ئۇ نىيىتىدىن يانغان بولۇشى كېرەك، چۈنكى ئۇنىڭ خەۋەرچىسى كەلدى؛ ئۇ ۋادىنىڭ ئىچكىرىسىدە تۇرماقتا، باتۇرلار جەڭ قىلىش ئۈچۈن توپلىنىۋاتىدۇ.

يُنْدي yundï يۇيۇندى. ارْ سُڤْدا يُنْدي ər suvda yundï —— ئادەم سۇدا يۇيۇندى. ارْ يُنْدي ər yundï —— ئادەم تەھارەت ئالدى. ئوغۇزچە (يُنارْ – يُنْماقْ yunar - yunmak).

يِنْدي yindi ئاختۇردى. اُلْ اَنِكْ اَڤِنْ يِنْدي ol anïŋ əvin yindi —— ئۇ ئۇنىڭ ئۆيىنى ئاختۇردى. سۆزنىڭ ئەسلى « يِنْدْتي yindti » بولۇپ، يېنىكلىتىلگەن (يِنْدارْ – يِنْدْماكْ yindər - yindmək)[1]. //88 III




يُودي yudï يۇدى. ارْ تُونْ يُودي ər ton yudï —— ئادەم كىيىم يۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُورْ – يُوماقْ yur - yumak). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قانِغْ قانْ بلا يُوماسْ kanïŋ kan bilə yumas

قاننى قان بىلەن يۇغىلى بولماس.

يەنى جىدەلنى جىدەل بىلەن باسقىلى بولمايدۇ، ياراشتۇرۇش بىلەن باسقىلى بولىدۇ.

ييدي yədi يېدى. ارْ اشْ ييدي ər ax yədi —— ئادەم ئاش يېدى (ييرْ – يمْاكْ yər - yəmək). //472




يَپُرْدي yapurdï يوپۇردى، يوشۇردى؛ تۇزلىدى. اُل يِيرِكْ يَپُرْدي ol yərig yapurdï —— ئۇ يەرنى (سۆرەم سېلىپ) يوپۇردى. //89 III ارْ سُوزُكْ يَپُرْدي ər səzüg yapurdï —— ئادەم سۆزنى يوشۇردى (يَپُرُرْ – يَپُرْماقْ yapurur - yapurmak).

[1] ئاپتور بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەرىنى پېئىلنىڭ ئەسلىي شەكلى ئاساسىدا بەرگەن. بىز ئۆزگەرتمىدۇق.

يتْرْدِي yitürdi يىتتۈردى. اِر يرْماقْ يتُــرْدي ər yarmak yitürdi — ئادەم يارماق (پۇل) يىتتۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يتْرُرْ – يتْرْماكْ yitürür - yitürmək).

يُذْرْدى yüżürdi يۈدۈتتى. اُلْ تڨى كا يُكْ يُذُرْدى ol təvəgə yük yüżürdi — ئۇ تۆگىگە يۈك يۈدۈتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُذُرُرْ – يُــذُرْماكْ yüżürür - yüżürmək). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اغْرُقْ اَغرْ اشىكْنِ اَذْناغُقا يُذُرْما aqruk aqïr ïxïŋnï ażnaquka yüżürma

جْرُب اُزُنكْ اشارِبْ اذْناغِى تُذُرْما aqrup özüŋ oxərip ażnaqunï tożurma

[ھەددىدىن ئارتۇق يۈكۈڭنى باشقىغا يۈدۈتمە،

ئۆزۈڭنى كۆزۈڭ قارىچۇقىدەك قوغدا، ئۆزگىنى تويدۇرما.]

ئۆزۈڭنىڭ ئېغىر يۈكۈڭنى باشقىلارغا يۈدۈتمە، باشقىلارنى تويدۇرمەن دەپ،

90 III

ئۆزۈڭنى كۆزۈڭ قارىچۇقىدەك دەرىجىدە ئاچ قويما.//

يشرْدِي yaxardï ياشاردى، كۆكەردى. اُتْ يشرْدِي ot yaxardï — ئوت ياشاردى (يشارُرْ – يَشرْماقْ yaxarur - yaxarmak).

يشْـــرْدِي yaxurdï يوشۇردى. اُلْ نانـــكْ يشْــرْدِي ol nəŋ yaxurdï — ئۇ بىر نەرسىنى يوشۇردى (يَشُرُرْ – يَشُرْماقْ yaxurur - yaxurmak).

يقْرْدِي yakurdï يېقىنلاشتۇردى. اُلْ اتِغْ منكا يقْرْدِي ol atïq maŋa yakurdï — ئۇ ئاتنى ماڭا يېقىنلاشتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يقْرُرْ – يقْرْماقْ yakurur - yakurmak).

يقْرْدى yakurdï ئېغىر نەپەس ئالدى، دېمى سىقىلدى. كشى يقْرْدى kixi yakurdï — كىشى ئېغىر نەپەس ئالدى، يەنى كىشىنىڭ دېمى سىقىلدى (يقْرُرْ – يقْرْمـــاقْ yakurur - yakurmak).

يُكُرْدِي yügürdi يۈگۈردى. اِرْ يُكُرْدِي ər yügürdi — ئادەم يۈگۈردى (يُكُرُورْ – يُكُرْماكْ yügürür - yügürmək). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

91 III

اُنْدَبْ اُلُغْ تَبارُو تَفْرَقْ كَلِبْ يُكُرْكِلْ
قُرْغَقْ يلنْ بُذُنْ كُرْ قَنْدا تُشَرْ قُودي الْ

*ündəp uluq tabaru tavrak kəlip yügürgil*
*kurqak yïlïn bożun kər kanda tüxər kodï il*

[سېنى ياشانغان بىر كىشى چاقىرسا، يۈگۈرۈپ بار،
قۇرغاقچىلىق يىللاردا ئېلىڭگە قارا، ئۇلار نەگە چۈشسە، سەنمۇ شۇ يەرگە چۈش].

سېنى ياشانغان بىر كىشى چاقىرسا، سەن ئۇنىڭغا جاۋاب قايتۇر، ئۇنىڭ ئالدىغا يۈگۈرۈپ بار، قەھەتچىلىك يىللاردا ئېلىڭ نەگە بارسا، سەنمۇ ئۇلار بىلەن بىللە بول. بۇ — ئېلىڭگە قايغۇلۇق كۈنلەر چۈشكەندە، ئۇلار بىلەن بىللە بول، دېگەنلىكتۇر.

يُكُرْدِي yügürdi: اَلْ بُوزْ يُكُرْدِي *ol boz yügürdi* — ئۇ بۆزگە ئۆرۈش تارتتى (يُكُرُرْ – يُكُرْماكْ *yügürür - yügürmək*).

يمُرْدِي yəmürdi قومۇردى. ارْ يغاجْ يمُرْدى *ər yïqaq yəmürdi* — ئادەم دەرەخ قومۇردى. 92 III باشقىلاردىمۇ شۇنداق// 473 (يَمُرُرْ – يَمُرْماكْ *yəmürür - yəmürmək*)[1]. //

يپشْدِي yapïxdï يېپىشتى. يلمْ يُوكّا يپشْدِي *yəlim yükkə yapïxdï* — يېلىم يۈكە يېپىشتى. ھەرقانداق بىر نەرسە بىر نەرسىگە يېپىشسا ۋە ئىلىنىپ قالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اتْ كيكّا يپشْدِي *ït kəyikkə yapïxdï* — ئىت كېيىككە يېپىشتى (يَپشُرْ – يَپشْماقْ *yapïxur – yapïxmak*).

يذشْدِي yażïxdï يېپىشتى، سىلىشتى. اَلْ انكرْ تُشاكْ يذشْدِي *ol aŋar təxək yażïxdï* — ئۇ ئۇنىڭغا تۆشەك (ئورۇن) سېلىشىپ بەردى. مۇشۇ ئىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يَذشُورْ – يَذشْماقْ *yażïxur - yażïxmak*).

يُذُشْدِي yożuxdï سۇرتۇشتى، ئۆچۈرۈشتى. اُلْ قلجْ تنْ قانْ يُذُشْدِي 93 III *ol kïlïqtïn kan yożuxdï* — ئۇ قىلىچتىن// قاننى سۇرتۇشۇپ بەردى. خەتنى

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئەرەبچىسى «قَطَعَ — كەستى» بېرىلىپ قالغان. بىز بۇنى يازما نۇسخا 468 - بەتتىكى «يَمُرْكانْ»، 487- بەتتىكى «يَمُرُشْدِي» لەر بىلەن بىر يىلتىز بولۇپ، ئەرەبچىسى «قَلَعَ» بولۇشى كېرەك، دەپ قارىدۇق ۋە شۇ ئاساستا «قومۇردى» دەپ تەرجىمە قىلدۇق.

قىرىپ ئۆچۈرۈش ۋە ھەرقانداق بىر سۈيۇق نەرسىنىڭ بىر نەرسە ئۈستىدىكى ئىزىنى يوقىتىش ئۇچۇنمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يُذْشُــــورْ – يُذْشْــــماقْ *yożuxur - yożuxmak*).

يدشْدي yïdïxdï يىدىشتى، سىبىشتى. يدشْدي نانــكْ *yïdïxdï nəŋ* — نەرسە يىدىشتى، يەنى بىر نەرسىنىڭ تەركىبى چىرىدى (يدشُــــــورْ – يدشْـــــــماقْ *yïdïxur - yïdïxmak*)[1].

يدشْدي yədixdi: اُلْ منكــا ينكـــاك يدشْــدي *ol maŋa yətgək yədixdi* — ئۇ ماڭا خۇرجۇنىنىڭ ئىزمىسىنى ئېتىشىپ بەردى. بوغچا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ ئىزمىسىنى ئېتىشىپ بېرىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يدشْــورْ – يدشْـــماكْ *yədixür - yədixmək*). بۇنىڭ ئالدىدىكى پېئىلنىڭ
94 III
مەستىرى «ق – *k*» بىلەن كەلگەن «يدشْماقْ *yïdïxmak*» دۇر.//

يُذْشدي yüżüxdi يۇدۇشتى. اُلْ اِكّــي تَــرِغْ يُذُشْــدي *ol ikki tarïq yüżüxdi* — ئۇ ئىككىسى بۇغداي يۇدۇشتى، يەنى بۇغداي يۇدۇشتە بىر-بىرىگە ياردەملەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يُذُشُورْ – يُذُشْماكْ *yüżüxür - yüżüxmək*).

يرشْــــدي yaraxdï ياراشتى، كېلىشتى. اُلارْ اِكّــي يرشْــدي *olar ikki yaraxdï* — ئۇلار ئىككىسى بىر ئىشتا بىر-بىرى بىلەن كېلىشتى (يَرَشُــورْ – يَرَشْــماقْ *yaraxur - yaraxmak*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اُرْتَقْ بُلْبْ بلشْدي | *ortak bolup bilixdi* | [ئورتاق بولۇپ تونۇشتى، |
| مَنكْ تَقَرْ سَتشْدي | *məniŋ tavar satïxdï* | ماللىرىمنى سېتىشتى، |
| بسْتا بِلا يَرَشْتِ | *bistə bilə yaraxtï* | بىستە بىلەن كېلىشتى، |
| كزْلَبْ تُتارْ تايمى | *kizləp tutar tayïmï*// | تېيىمنى يوشۇرۇپ قويدى.] |

95 III

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستىرى بېرىلمىگەن. بىز ئاپتورنىڭ بۇنىڭدىن كېيىنكى پېئىلنىڭ ئاخىرىغا بەرگەن ئىلاۋىسىگە ئاساسەن، كەلگۈسى زامان ۋە مەستىرىنى بېرىپ قويدۇق.

بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «ينكاك» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز يازما نۇسخا 477 - بەت ۋە 632 - بەتلەردىكى شەكلىگە ئاساسەن، ترانسكرىپسىيىدە «*yətgək*» دەپ ئالدۇق.

ياراشقاندىن كېيىن ۋاپاسىزلىق قىلغان كىشىنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ:
ئۇ مەن بىلەن تونۇشۇپ دوست بولدى، ماللىرىمنى سېتىشىپ بەردى، كېيىن بىستە بىلەن بىرلىشىۋېلىپ، مېنىڭ تېيىمنى يوشۇرۇپ قويدى. بىستە — ئۆيگە چۈشكەن سودىگەرلەرنى قوندۇرىدىغان سارايۋەن. ئۇ سودىگەرلەرنىڭ ماللىرىنى سېتىشىپ بېرىدۇ، قويلىرىنى يىغىشىپ بېرىدۇ ۋە سودىگەرنى كۈتىدۇ، سودىگەر كېتەر ۋاقتىدا خىزمەت ھەققى ئۈچۈن يىگىرمە قوي ھېسابىغا بىر قوي ئالىدۇ. توخسى، ياغما، چىگىل قەبىلىلىرىدە مەن بۇنى ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆردۈم.

يرشْدِي yarïxdi چېپىشتى، بەيگىگە چۈشتى. اُلْ انىڭْ بِرْلا اتْ يرشْدِي ol anïŋ birlə at yarïxdi — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن // ئات چېپىشتى (يرشُورْ – يرشْماقْ yarïxur - yarïxmak).

474

يَرشْدِي yarïxdi بۆلۈشتى. اُلْ اناڭْ برْلا تڤارْ يرشْدِي ol anïŋ birlə tavar yarïxdi — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن مالنى تەڭمۇ تەڭ بۆلۈشتى. مىراس بۆلۈشۈشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يَرِشُورْ – يَرِشْماقْ yarïxur - yarïxmak). //

96 III

يُرشْدِي yorïxdi يۇرۇشتى: تارالدى. اُلْ مناڭْ برْلا يُرشْدى ol mənin birlə yorïxdi — ئۇ مېنىڭ بىلەن يۇرۇشۇپ باقتى، يەنى يۇرۇشتە بەسلەشتى. تُرْقُو يُرِشْدِي torku yorïxdi — تورقا (يول - يول بولۇپ) تارالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. يىپەك رەخت چىرىشكە باشلىغاندا شۇنداق بولىدۇ (يُرشُورْ – يُرشْماقْ yorïxur - yorïxmak).

يِرشْدِي yirixdi يىرىلدى: ھىجايدى. يِرشْدِي نانكْ yirixdi nəŋ — نەرسە يىرىلدى، ئايرىلدى. اَرْ يرشْدِي ər yirixdi — ئادەم ھىجايدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يِرِشُورْ – يِرِشْماكْ yirixür - yirixmək).

يرشْدِي yirixdi ئاجىزلاشتى. اتْ تيشى يرشْدِي it tïxi yirixdi — ئىتتىنىڭ چىشى ئاجىزلاشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

يَزشْدِي yazïxdi يېشىشتى. اُلْ انكارْ تُكُونْ يزشْدِي ol aŋar tügün yazïxdi — ئۇ ئۇنىڭغا تۈگۈن يېشىشىپ بەردى. بۇ ئىشتا بەسلىشىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يَزِشُورْ – يَزِشْماقْ yazïxur - yazïxmak). //

97 III

يزشْــــدى yazïxdï: اُلْ مىكـــا بـــا يزشْـــدى *ol maŋa ya yazïxdï* — ئۇ ماڭا يانىڭ كىرىچىنى چىقىرىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يزشْــــورْ – يَزشْـــماقْ *yazïxur - yazïxmak*).

يغُشْدى yaoquxdï يېقىنلاشتى. بيرْ نانكْ بيرْكا يغُشْدى *bir nəŋ birgə yaoquxdï* — بىر نەرسە بىر نەرسىگە يېقىنلاشتى (يغُشُورْ – يغُشْماقْ *yaoquxur - yaoquxmak*).

يغشْـــــدى yïoqïxdï يىغىشتى، دۆۋىلەشتى. اُلْ منكـــا بُغْـــدَىْ يغشْـــدى *ol maŋa buoqday yïoqïxdï* — ئۇ ماڭا بۇغداي يىغىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يغشُورْ – يغشْماقْ *yïoqïxur - yïoqïxmak*).

يُفشْدى yüvüxdi ياردەم قىلىشتى. اُلارْ اكَّـــى يُفْشْـــدى *olar ikki yüvüxdi* — ئۇلار ئىككىسى بىر - بىرىگە ياردەم قىلىشتى، بىر - بىرىنىڭ كۆڭلىنى ئېلىشتى (يُفُشُورْ – يُفُشْماكق[1] *yüvüxür - yüvüxmək*).98 III//

يُقُشْـــــدى yuvuxdï يۇمىلىتىشتى. اُلارْ بـــيرْ بيرْكــــا تُبـــقْ يُقُشْـــــدى *olar bir birgə topik yuvuxdï* — ئۇلا بىر - بىرىگە توپ يۇمىلىتىشتى (يُقُشُورْ – يُقُشْماقْ *yuvuxur - yuvuxmak*).

يقشْـــــدى yak,ïxdï يېقىشتى؛ يېقىنلاشتى. اُلْ انكـــــرْ يقـــغْ يقشْـــــدى *ol aŋar yakïoq yakïxdï* — ئۇ ئۇنىڭ جاراھىتىگە مەلھەم يېقىشىپ بەردى. انڭ كَلْماكي يقشدى *anïŋ kəlməki yakïxdï* — ئۇنىڭ كېلىشى يېقىنلاشتى. ھەرقانداق بىر نەرسىنىڭ كېلىشىنىڭ يېقىنلىشىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. چاققان ۋە چىرايلىق سۆزلەيدىغان ئادەمنىڭ ئاغزى - ئاغزىغا تەگمەي تېز سۆزلىشىگە «انڭ ايْـــرنى يقشْماسْ *anïŋ ərni yakïxmas* — ئۇنىڭ ئېرنى (كالپۇكلىرى) بىر - بىرىگە تەگمەس»475// دېيىشىمۇ شۇنىڭدىن ئېلىنغان (يَقشُورْ – يَقِشْماقْ *yakïxur - yakïxmak*).

ئُقشْــدى yuk,uxdï يۇقۇشتى. اُدُزْ ئُقُشْــدى *užuz yukuxdï* — قوتۇر يۇقۇشتى، يەنى 99 III نەملىك سەۋەبىدىن قوتۇر بەدەنىنىڭ بىر يېرىدىن يەنە بىر يېرىگە يۇقۇشتى//

[1] بۇ يېزىل يازما نۇسخىدا «يُفْشْـــماكْق» شەكلىدە بېرىلگەن. بىز «*yüvüxmək*» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

(تُقْشُورْ – تُقْشْماقْ yukuxur - yukuxmak)[1].

يقشْدي yïk̡ïxdï يىقىتىشتى. اُلْ انكرْ تامْ يقشْدي ol aŋar tam yïk̡ïxdï — ئۇ ئۇنىڭغا تام يىقىتىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يقشُورْ – يقشْماقْ yïk̡ïxur - yïk̡ïxmak).

يلشْدي yïlïxdï يىللىدى ~ ئىللىدى. سُوْلارْ قمُغْ يلشْدي suvlar kamuoq yïlïxdï — ھەممە سۇلار ئىللىدى، يەنى ئىسسىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يلشُورْ – يلشْماقْ yïlïxur - yïlïxmak).

يلشْدي[2] yalïxdï: اُلارْ بيرْ اكنْديكا اُغْرِي يلشْدي olar bir əkindigə ooqrï yalïxdï — ئۇلار بىر - بىرىگە ئوغرى// 100 III دەپ يالا چاپلاشتى، يەنى تۆھمەت قىلىشتى (يلشُورْ – يلشْماقْ yalïxur - yalïxmak).

يُلْشْدي yuluxdï يۇلۇشتى، بۇلاڭ - تالاڭ قىلىشتى. بُذُونْ بيرْ اكنْدينِي يُلْشْدي bożun bir əkindini yuluxdï — كىشىلەر بىر - بىرىنى بۇلاڭ - تالاڭ قىلىشتى (يُلْشُورْ – يُلْشْماقْ yuluxur - yuluxmak).

يَمْشْدي yamaxdï ياماشتى. اُلْ انكرْ تُونْ يمشْدي ol aŋar ton yamaxdï — ئۇ ئۇنىڭغا تون يامىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَمَشُورْ – يَمَشْماقْ yamaxur - yamaxmak). ياماشتا بەسلەشىشمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

يُنْشْدي yonuxdï يونۇشتى. اُلارْ بيرْ بيرْكا اُقْ يُنْشْدي olar bir birgə ok yonuxdï — ئۇلار بىر - بىرىگە ئوق يونۇشۇپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُنْشُورْ – يُنْشْماقْ yonuxur - yonuxmak). يونۇشتا بەسلەشىشمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

101 III

يَتقْتِي yatïk̡tï يېتىقتى، ياتلاشتى. يَغُقْ كشي يَتقْتي yaoquk kixi yatïk̡tï// — يېقىن كىشى ياتلاشتى (يَتقارْ – يَتقْماقْ yatïk̡ar - yatïk̡mak).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ باش ھەرپى «ت - t» بىلەن يېزىلغان. بۇ بۇ يەردىكى سۆزلەرنىڭ كېلىش تەرتىپىگە ئۇيغۇن ئەمەس. بىز بۇنى مەنىسىگە ئاساسەن، يازما نۇسخا 471- بەتتىكى «يُقْدي yukdï » پېئىلىنىڭ ئۆملۈك دەرىجىسى دەپ ھېسابلاپ، ترانسكرىپسىيىدە باش ھەرپىنى «ى – يا» بىلەن ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ بىرىنچى ھەرپى ئۆتكەن زامان شەكلىدە كەسرىلىك كەلگەن. كەلگۈسى زامان ۋە مەستىرىدە بولسا ھەرىكىسىز بېرىلگەن. بىز ئەرەبچە مەنىسىگە ئاساسەن بۇ پېئىلنىڭ «يلاَ yala — يالا» سۆزىدىن ياسالغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، بىرىنچى ھەرپى «ى – يا»نى فەتھەلىك قىلىپ «yalïxdï» شەكلىدە ئالدۇق.

يُتقِتي yutïkṭï جۆتارقىدى، قىرىلدى. يلقي يُتقِتي *yïlki yutïkti* — چارۋا مال جۆتاقىدى. جۆت بولۇپ چارۋا ماللار قىرىلىپ كەتسە شۇنداق دېيىلىدۇ (يُتقارْ - يُتقْماقْ *yutïkar - yutïkmak*).

يزقِتي yazïkṭï يازلاشتى، يازغا ئۆرۈلدى. ييلْ يزقِتي *yïl yazïkti* — يىل (ۋاقىت) يازغا ئۆرۈلدى (يَزقارْ – يَزِقْماقْ *yazïkar - yazïkmak*).

يشقِتي yaxïkṭï ياشاڭغىرىدى. كُوزْ يشقِتي *köz yaxïkti* — كۆز ياشاڭغىرىدى، يەنى كۆز قوياش ۋە ئۇنىڭ نۇرىدىن ياشاڭغىرىدى (يَشِقارْ - يَشِقْماقْ *yaxïkar - yaxïkmak*).

يغقِتي yaqïkṭï دۈشمەنلەشتى. بگلارْ بيرْ بيرْكا يغقِتي *bəglər bir birgə yaqïkti* — بەگلەر بىر - بىرى بىلەن دۈشمەنلەشتى (يَغقارْ – يَغقْماقْ *yaqïkar - yaqïkmak*).

102 III

يپلْدي yapuldï يېپىلدى. قبغ يپلدي *kapuq yapuldi* — قوۋۇق يېپىلدى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ يېپىلىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يپُلُورْ – يپُلْماقْ *yapulur - yapulmak*).

يُبلدي yubaldï سەل قارالدى. ئېتىبارسىز قالدۇرۇلدى. ييشْ يُبلدي *ïx yubaldi* — ئىش ئېتىبارسىز قالدۇرۇلدى، ئىشتىن چەتنەلدى (يُبالُورْ – يُبلْماقْ *yubalur - yubalmak*).

يتلدي yətïldi يېتىشتى، يېتەۋالدى. أُلْ سُوغا يتلدي *ol süga yətildi* ئۇ قوشۇنغا يېتىشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يتلورْ ∥ يتماكْ *yətilür - yətilmək*).

476

يذلدي yažïldï يېيىلدى، تارقالدى. سُو يذلدي *sü yažïldi* — قوشۇن تارقالدى، تارقىلىپ كەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. تُونْ كُونكا يذلدي *ton küngə yažïldi* — تون (كىيىم) كۈنگە يېيىلدى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ يېيىلىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يذلورْ يذلماق *yažlur - yažïlmak*).

يذلدي yažïldï يېيىلدى، يامرىدى. ياغْ توندا يذلدي *yaq tonda yažïldi* — ياغ كىيىمگە يېيىلدى. باشقىلاردىمۇ∥شۇنداق (يذلرْ يذلماق *yažlur - yažïlmak*).

103 III

يُذُلدي yožuldï سۇرتۇلدى، ئۆچۈرۈلدى، يوقىتىلدى. قانْ قلجْدنْ يُذُلدي *kan kïlïqtïn yožuldï* — قان قىلىچتىن سۇرتۇلدى، يەنى قىلىچتىكى قان

يۆيۇلدى. انِڭْ اتـِي ايْـدِنْ يُذْلْـدِي *anïŋ atï aydïn yożuldï* — ئۇنىڭ ئىسمى خاننىڭ ئايلىق دەپتىرىدىن ئۆچۈرۈلدى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئۆچۈرۈلۈشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يُذْلُرْ – يُذْلْماقْ *yożulur - yożulmak*).

يذلْـدِي yəżildi: يتكـاكْ يذلْـدِي *yətgək yəżildi* — خۇرجۇن ئىچىگە مال سېلىپ ئىزمىسى ئېتىلدى (يذلر – يذلماك *yəżilür - yəżilmək*).

يِرْلْدِي yarïldï يېرىلدى. قَـابْ يِرْلْـدِي *kap yarïldï* — قاپ يېرىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَرِلُورْ – يَرِلْماقْ *yarïlur - yarïlmak*).

يِرْلْدِي yirildi يىرىلدى. بُتقْ يِرْلْدِي *putik yirildi* — شاخ يىرىلدى، يەنى دەرەختىن شاخ يىرىلدى. ھەرقانداق ھۆل نەرسىنىڭ يىرىلىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ 104 III (يَرِلُورْ – يَرِلْماكْ *yirilür - yirilmək*). //

يُرْلْدِي yoruldï يېشىلدى. اُغُلْ بَشكَتِنْ يُرْلْدِي *oqul bəxiktin yoruldï* — بالا بۆشۈكتىن يېشىلدى (يُرْلُرْ – يُرُلْماقْ *yorlur - yorulmak*).

يزلْـدِي yazïldï يېشىلدى. تُكُـونْ يزلْـدِي *tügün yazïldï* — تۈگۈن يېشىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

يسلْدِي yasïldï تاشلاپ قويۇلدى، بوشىتىۋېتىلدى، تارقىلىپ كەتتى. ابِشْ يسلْدِي *ïx yasïldï* — ئىش تاشلاپ قويۇلدى، ئەسۋابلىرى تارقىتىۋېتىلدى. يا يسلْدِي *ya yasïldï* — كىرىچ يادىن بوشىتىۋېلىندى. سُو يسلْدِي *sü yasïldï* — قوشۇن تارقىلىپ كەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ھەرقانداق نەرسىنىڭ تارقىلىپ كېتىشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يسلُورْ – يسْلْماقْ *yasïlur - yasïlmak*).

يُشُلْدِي yuxuldi: قَانْ يُشُلْدِي *kan yuxuldï* — قان يارىدىن پىشقىراپ چىقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُشْلُورْ – يُشْلْماقْ *yuxulur - yuxulmak*).

يُشلْدِي yuxïldï كۆنۈكتى، قاملاشتى. انِڭْ الِكِي ايشْقَا// يُشلْدِي 105 III *anïŋ əliki ïxka yuxïldï* — ئۇنىڭ قولى ئىشقا كۆنۈكتى. سىركە ۋە بوزا غا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ

---

يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلغا بېرىلگەن ئەرەبچە ئىزاھتا «وَكَـذلِكَ الْخـلُّ اَوْمـن الْمُـرى» دېيىلگەن. بىسىم ئاتالايىنىڭ بۇ ھەقتىكى ئىزاھتا كۆرسەتكىنىدەك، بۇ يەردە «...» سۆزىنىڭ كېلىشى ئورۇنسىز. بىز بۇ سۆزنى يازما نۇسخا 470 - بەتتە ئۆتكەن «المزر — بوزا» سۆزىنىڭ خاتا يېزىلىپ قېلىشى، دەپ قارىدۇق ۋە تەرجىمىدە تۈزەتتۇق. شۇنىڭدەك بۇ سۆزدىن ئاۋۋال كەلگەن ئەرەبچە چىقىش كېلىش قوشۇمچىسى «مـنْ»نى ئوشۇقچە دەپ تونۇپ تەرجىمىدە ئېلىۋەتتۇق.

كوزنىڭ جوغىسىدىن ئاقتۇرۇلۇشىغىمۇ «يَشِلدى» دېيىلىدۇ (يُشِلُورْ – يُشِلْماقْ
yuxïlur - yuxïlmaḳ[1]).

يغلدي yaoqïldï ياغدۇرۇلدى. يغمُر يغلدي yaoqmur yaoqïldï — يامغۇر ياغدۇرۇلدى. باشقا

106 III

نەرسە ياغدۇرۇلسىمۇ//شۇنداق دېيىلىدۇ (يغلور – يغلماقْ yaoqïlur - yaoqïlmaḳ).

يغلْدي yïoqïldï ئۆزىنى يىغدى، يىغىلدى، چېكىندى. ارْ ايشْتنْ يغلْدي

ər ixtïn yïoqïldï — ئادەم ئىشتىن ئۆزىنى يىغدى. باشقىلار تەرىپىدىن

يىغىلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىزدۇر

477

(يِغلُورْ – يِغلْماقْ yïoqïlur - yïoqïlmaḳ).//

يغلْدى yïoqïldï يىغىلدى، توپلاندى، دۆۋىلەندى. بُذُنْ يغلْدى bożun yïoqïldï — خەلق

توپلاندى. يرْماقْ يغلدي yarmaḳ yïoqïldï — يارماق (پۇل) يىغىلدى، توپلاندى.

باشقىلاردىمۇ شۇنداق. تبْراقْ يغلدي topraḳ yïoqïldï — توپا دۆۋىلەندى.

باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يِغلُورْ – يِغلْماقْ yïoqïlur - yïoqïlmaḳ).

يُقْلْدي yuvuldï: اُغلانْ يُقْلْدى ooqlan yuvuldï — بالا تۇزىتىلدى، بالىنىڭ بەتخۇيلۇقى

تۈزىتىلدى (يُقُلُورْ – يُقْلْماقْ yuvulur - yuvulmaḳ).

107 III

يُقْلْدي yuvuldï يۇمىلىتىلدى. تُبِقْ يُقْلْدى topïḳ yuvuldï —//توپ يۇمىلىتىلدى.

باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُقْلُورْ – يُقْلْماقْ yuvlur - yuvulmaḳ). شېئىردا مۇنداق

كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اَيْدمْ انكرْ سَقُلْما | aydïm aŋar savulma | [دېدىم ئۇنىڭغا كەتمە، |
| قُلْبَقْ اُذُو يُقُلْما | ḳulbaḳ użu yuvulma | قۇلباقتا مەيل ئەتمە، |
| يُقْغا سقن سقلما | yuvoqa suvïn suvulma | تېيىز سۇ بىلەن سۇلانما، |
| قبْتِي مَنكْ قايمى | ḳaptï məniŋ ḳayïmï | قايىمنى ئېلىپ قاچتى.] |

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ك – k» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ق – ḳ» قىلىپ ئۆزگەرتىلگەن. بىز بۇ پېئىلنىڭ «دىۋان»نىڭ باشقا ئورۇنلىرىدا تىل ئارقا سوزۇق تاۋۇشلىرى بىلەن بىرىلگەنلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ، ئۆزگەرتىلگەن شەكلىنى ئىناۋەتكە ئالدۇق ۋە «yuxïlmaḳ» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

ۋاپاسىزلىق قىلغان بىر كىشىنى تەسۋىرلەپ ئېيتىدۇ: مەن ئۇنىڭغا، قۇلباق (بۇ بىر ئادەمنىڭ ئىسمى)قا مايىل بولما، ئۇنىڭ ئەتراپىدا يۈرمە، ئۇزۇك سۆز بىلەن (يەر) سۇغارما، دېگەنىدىم. ئۇ مېنىڭ قاي قەبىلىسىدىن ئېلىپ كەلگەن 108 III قۇلۇمنى ئېلىپ قاچتى.//

يَقْلْدِي yəvildi يېتىشتى، يېتىلدى. سُوْ يَقْلْدِي *sü yəvildi* — ئەسكەر يېتىشتى. بَكْنِي يَقْلْدِي *bəkni yəvüldi* — بوزا يېتىلدى (بۇ ئىچىملىك بۇغداي ياكى تېرىقتىن ياسىلىدۇ). بِلِكْ يَقْلْدِي *bilik yəvildi* — ئەقىل يېتىلدى، يەنى ئەقىل - ئىدراك تولۇپ يېتىلدى. ھەرقانداق نەرسە يېتىلسە، ۋايىغا يەتسىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يَقْلُورْ – يَقْلْماكْ *yəvülür - yəvülmək*).

يَقْلْدِي yak̦ïldï يېقىنلىشىلدى، يېقىنلاشتى. اَنكَرْ يَقْلْدِي *aŋar yak̦ïldï* — ئۇنىڭغا يېقىنلاشتى (يَقِلُورْ – يَقِلْماقْ *yak̦ïlur - yak̦ïlmak*).

يُقْلْدِي yuk̦uldï يۇقۇلدى ~ يۇقۇندى. تُوْنْقَا قَرَا يُقْلْدِي *tonk̦a k̦ara yuk̦uldï* — تونغا قارا يۇقۇلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُقْلُورْ – يُقْلْماقْ *yuk̦ulur - yuk̦ulmak*).// 109 III

يِقْلْدِي yik̦ïldï يىقىلدى. تَامْ يِقْلْدِي *tam yik̦ïldï* — تام يىقىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يِقِلُورْ – يِقِلْماقْ *yik̦ïlur - yik̦ïlmak*).

يَمْلْدِي yamaldï يامالدى. تُوْنْ يَمْلْدِي *ton yamaldï* — تون (كىيىم) يامالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَمَلُورْ – يَمَلْماقْ *yamalur - yamalmak*).

يَنُلْدِي yanuldï كاپلاندى، ئىتتىتىلدى. بِچَاكْ يَنُلْدِي *piqək yanuldï* — پىچاق كاپلاندى. پىچاققا ئوخشاش ھەرقانداق بىر نەرسە قولغا كاپلىنىش بىلەن ئىتتىتىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يَنُولُرْ – يَنُلْماقْ *yanulur - yanulmak*).

يُنُلْدِي yonuldï يونۇلدى. يِغَاچْ يُنُلْدِي *yïqaq yonuldï* — ياغاچ يونۇلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُنُلُورْ – يُنُلْماقْ *yonulur - yonulmak*).// 110 III

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ جۈملىنىڭ ئەرەبچە ئىزاھى «شحذالسيف — قىلىچ كاپلاندى» دەپ بېرىلگەن. بىز تەرجىمىدە ئەسلىي تېكىستتىكى «بچاكْ» سۆزىنى ئاساس قىلدۇق.

## بۇ بابتىكى مۇزائەفلەر

يللْدي yalaldï ياڭا چاپلاندى. انكرْ قرْغْ يلا يللْدى *aŋar kuruq yala yalaldï* — ئۇنىڭغا قۇرۇق يالا (تۆھمەت) چاپلاندى (يلْلرْ – يلْلماقْ *yalalur - yalalmak*).

يْللدى yələldi يۆلەندى. تامْ يللْدي *tam yələldi* — تام يۆلەندى، يەنى تامغا تىرەك قويۇلدى[478] (يُلَلورْ – يُلَلُماكْ *yələlür - yələlmək*).

يْللْــدي yülüldi چۈشۈرۈلدى. سَـــچْ يُلْلْــدى *saq yülüldi* — چاچ چۈشۈرۈلدى (يُلُورْ – يُلْلماكْ *yülilür - yülilmək*).

ينْدي yapïndï يېپىندى، ياپتى، يېپىۋالدى. ارْ قلْقنْ ينْدى *ər kalkan yapïndï* — ئادەم قالقان يېپىندى، يەنى قالقان بىلەن ئۆزىنى توستى. أُلْ قُبُغْ يَنْدى *ol kapuq yapïndï* — ئۇ قوۋۇقنى يېپىۋالدى (يَنُورْ – ينْماقْ *yapïnur - yapïnmak*).

يْبنْدي yubandï: ارْ ايشْتنْ يُبنْدي *ər ïxtïn yubandï* — ئادەم ئىشتىن ئۆزىنى تارتتى[111 III] (يُبانُورْ – يُبَنْماقْ *yubanur - yubanmak*).

يجنْدي yaqandï ئەيمەندى؛ ئۇيالدى، خىجالەت بولدى. اُلْ منْدنْ يجنْدى *ol məndin yaqandï* — ئۇ مەندىن ئەيمەندى، يەنى بىر ئىشنى ئورۇندىيالمىغانلىقى ئۈچۈن خىجالەت بولدى (يَجَنُورْ – يَجَنْماقْ *yaqanur - yaqanmak*).

يذنْدي yażïndï يېپىۋالدى. اُلْ تُونِنْ كُونْكا يذنْدى *ol tonïn küngə yażïndï* — ئۇ كىيىمىنى كۆنگە يېپىۋالدى. كىيىمدىن باشقىلارغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يَذِنُورْ – يَذِنْماقْ *yażïnur - yażïnmak*).

يْذنْدى yożundï سۈرتۈندى. اُلْ كوزْدنْ ياشْ يذْنْدى *ol közdin yax yożundï* — ئۇ كۆزدىن ياشنى سۈرتۈۋالدى. شۇنىڭدەك ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئۈستىدىن بىر نەرسىنى ئۆزىلا سۈرتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يُذُنُورْ – يُذُنْماقْ *yożunur - yożunmak*).

يرْنْدى yarandï ياراندى، يارىتىلدى. اتْ يرنْدى at yarandï — ئات تاڭ ئاشۇرۇلۇپ
112 III
بەيگىگە يارىتىلدى. اُلْ منكا يرنْدى // ol maŋa yarandï — ئۇ ماڭا ياراندى.
يارانچۇقلۇق قىلدى (يَرَنُورْ – يَرَنْماقْ yaranur - yaranmak).

يرنْدى yïrïndï يىرىۋالدى. اُلْ بُتِقْ يرنْدى ol putik yïrïndï — ئۇ ئۆزىگە پۇتاق
يىرىۋالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يرنورْ – يرنْماقْ yïrïnur - yïrïnmak).

يزِنْدى yazïndï يەشتى، يېشىۋالدى. ارْ قُرِنْ يزِنْدى ər kurïn yazïndï — ئادەم قۇرنى
(بەلبېغىنى) يېشىۋالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَزْنُورْ – يَزْنْماقْ
yazïnur - yazïnmak).

يغِنْدى yïoqïndï يىغدى، يىغىۋالدى. ارْ اوزِنْكا يرْماقْ يغِنْدى
ər əziŋə yarmak yïoqïndï — ئادەم ئۆزىگە يارماق (پۇل) يىغىۋالدى (يغِنُورْ –
يغِنْماقْ yïoqïnur - yïoqïnmak).

يُكُنْدى yükündi يۈكۈندى، ئىبادەت قىلدى، چوقۇندى. قُلْ تنكْرِىكا يُكُنْدى
kul təŋriɡə yükündi — بەندە خۇداغا ئىبادەت قىلدى. تُيِنْ بُرْخانْقا يُكُنْدى
113 III
toyun burhanka yükündi — تويىن بۇتقا // چوقۇندى. اُلْ منكا يُكُنْدى
ol maŋa yükündi — ئۇ ماڭا ئېگىلىپ تەزىم قىلدى (يُكُنُورْ – يُكُنْماكْ
yükünür - yükünmək). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| يُكْنُبْ مَنكا امْلَدى | *yüknüp maŋa imlədi* |
| كُزُمْ ياشِنْ يَمْلَدى | *kəzüm yaxïn yamladï* |
| بَغْرِمْ باشِنْ اَمْلَدى | *baoqrïm baxïn əmlədi* |
| اَلْكِنْ بُلُبْ اُلْ كَجارْ | *əlkin bolup ol kəqər* |

[ماڭا تەزىم قىلىپ ئىشارەت قىلدى،
كۆز يېشىمنى قۇرۇتتى،
باغرىم يارىسىنى ساقايتتى،
يولۇچى بولۇپ كېتىپ قالدى.]

مەھبۇبىنى خىيال قىلغانلىقىنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ: ئۇ ماڭا تەزىم
479
قىلدى ۋە مېنى شەيدا قىلىش ئۈچۈن ئىملىدى: // ئۇ بىر قارىشى بىلەنلا كۆز

114 III يېشىمنى// قۇرۇتتى، باغرىمنىڭ يارىسىنى ئەملىدى، ئۇ يولۇچى بولۇپ كېتىپ قالدى.

يلندى yalïndi يالىڭاچلاندى. ار يلندى *ər yalïndï* — ئادەم يالىڭاچلاندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يلنور – يلنماق *yalïnur - yalïnmak*).

يُلندى yulundï: سچ يُلندى *saq yulundï* — چاچ يۇلۇندى. قل يُلندى *kul yulundï* — قۇل ئازاد قىلىندى، يەنى ئىگىسىگە ئۆزىنىڭ قىممىتىنى تۆلەپ ئازاد بولدى. بُدن يُلندى *bulun yulundï* — تۇتقۇن بوشىنىۋالدى، يەنى تۇتقۇن تۆلەم تۆلەپ بوشىنىۋالدى. اُراغُت يُلُندى *uraqut yulundï* — خوتۇن ھەققى - مېھرىدىن كېچىپ ئېرىدىن ئاجراشتى (يُلُنور – يُلُنماق *yulunur - yulunmak*).

يمندى yamandï يامىۋالدى. ار تونن يمندى *ər tonïn yamandï* — ئادەم تونىنى يامىۋالدى (يمانور – يمانماق *yamanur - yamanmak*).

يُمُندى yümündi يۇمىدىغاندەك كۆرۈندى. اُل كوزن يُمندى *ol kəzin yümündi* — ئۇ كۆزىنى يۇمىدىغاندەك// 115 III كۆرۈندى (يُمنور – يُمنماك *yüminür - yüminmək*).

يُنندى yonundï يونۇيدىغاندەك كۆرۈندى. اُل يغاچ يُنندى *ol yïqaq yonundï* — ئۇ ياغاچ يونۇيدىغاندەك كۆرۈندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُننور – يُننماق *yonïnur - yonïnmak*).




يىندى yayïndï يايقىۋالدى ~ چايقىۋالدى. اُل سُفدا تونن يندى *ol suvda tonïn yayïndï* — ئۇ سۇدا كىيىمىنى چايقىۋالدى (ييُنور – ييُنماق *yayïnur - yayïnmak*).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ق – k» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ك – k» گە ئۆزگەرتىلگەن. بىز ئۆزگەرتىلگەن شەكلىگە ئاساسلاندۇق.




116 III

يُبادى yubadï سەل قارىدى، پىسەنت قىلمىدى، ئەھمىيەت/ بەرمىدى. ر ايشغ يُبادى *ər ïxïq yubadï* — ئادەم ئىشقا ئەھمىيەت بەرمىدى (يُبار – يُباماقْ *yubar - yubamak*).

يذيدى yïżïdï يىدىدى، سېسىدى. ات يذيدى *at yïżïdi* — گۆش يىدىدى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ يىدىپ قېلىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يذيرْ – يذيماقْ *yïżïr - yïżïmak*).

يَرُودى yarudï يورۇدى. كُونْ يَرُودى *kün yarudi* — كۈن يورۇدى. قاراڭغۇ جاي يورۇسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يَرُورْ – يَرُوماقْ *yarur - yarumak*).

يرادى yaradï يارىدى. اُلْ نَانْكْ انكرْ يرادى *ol naŋ aŋar yaradi* — ئۇ نەرسە ئۇنىڭغا يارىدى (يَرارْ – يَراماقْ *yarar - yaramak*). ھەرقانداق بىر نەرسىنىڭ ماس كېلىشى ۋە يارىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اتا تُونى اُغُلْ قا يَراسا اتاسنْ تلاماسْ

*ata tonï oqulka yarasa atasïn tiləməs*

ئاتىسىنىڭ تونى ئوغلىغا يارىسا، ئاتىسىنى خالىماس.

يەنى ئاتىسىنىڭ تونى ئوغلىغا ياراپ قالسا، ئۇنى مىراس قىلىپ ئېلىش ئۈچۈن ئاتىسىنىڭ ھايات تۇرۇشىنى خالىمايدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئاخىرقى قىسمىنىڭ

117 III

باشقا بىر/ مەنىسىمۇ بار: ئۇ ۋاقىتتا ئوغۇل ئاتىسىغا موھتاج بولمايدۇ. ئوغۇزلارنىڭ «يُولْ يراسُنْ *yol yarasun* — يولىڭىز ياراشسۇن، ئاقىۋللۇق بولسۇن» دېگىنىمۇ مۇشۇ سۆزدىن ئېلىنغان.

480

يُريدى yorïdï يۈردى، ماڭدى. ارْ يُريدى *ər yorïdi* — ئادەم/ يۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ھەرقانداق نەرسىنىڭ يۈرۈشىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يُريرْ – يُريماقْ *yorïr - yorïmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تُنْلا يُرُبْ كُنْدُزْ سَڤْنُورْ كجكْدا اڤلنب اُلْغاذُو سَڤْنُورْ

*tünlə yorup kündüz səvnür kiqikdə əvlənip uloqažu səvnür*

كېچىلەپ يۈرسە كۈندۈزى سۆيۈنەر، كىچىك ئۆيلەنسە ياشانغاندا سۆيۈنەر.

يەنى كېچىسى يول ماڭسا كۈندۈزى خوشال بولىدۇ، چۈنكى ماڭغان يولى كۆزگە كۆرۈنمەي قالىدۇ؛ ياشلىقىدا ئۆيلەنسە ياشانغىنىدا خۇشال بولىدۇ، چۈنكى بالىلىرى ئۇنىڭ ئېھتىياجىدىن چىقىدۇ ــ دە، ئۇ ئارام ئېلىپ قالىدۇ.

يرادى yïradï يىراقلاشتى. يرادى نانڭ *yïradï nəŋ* ــ نەرسە يىراقلاشتى (يرارْ – يراماقْ *yïrar - yïramak*).

118 III

يــــزادى yazadï باھارنى ئۆتكۈزدى. ارْ قشْــــلاقْدا يــزادى // *ər kïxlaqda yazadï* ــ ئادەم باھارنى قىشلاقتا ئۆتكۈزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يــــزارْ – يزامــــاقْ *yazar - yazamak*).

يْزادى yozadï: قُوىْ يْزادى *koy yozadï* ــ قوي قىسىر قالدى. ھەرقانداق بىر ھايۋان ئەركىكى چاپقاندىن كېيىنمۇ قىسىر قالسا شۇنداق دېيىلىدۇ. پەقەت بايتالغا بۇ سۆز ئىشلىتىلمەيدۇ. «بى قسرْ بُلْــدى *bi kïsïr boldï* ــ بايتال قىسىر قالدى» دېيىلىدۇ (يُزارْ – يُزاماقْ *yozar - yozamak*).

يـــــزادى yəzədi جېسىدى ~ دېسىدى، تەكشۈردى. يـــــزاكْ قمْــــغْ يـــيرغْ يـــزادى *yəzək kamuq yərig yəzədi* ــ جېسەكچى قىسىم (دۈشمەن بولۇپ قالمىسۇن دەپ) پۈتۈن يەرنى جېسەپ چىقتى (يَزارْ – يَزاماكْ *yəzər - yəzəmək*). بۇ سۆز ئاز ئىشلىتىلىدۇ.

يشــــادى yaxadï ياشىدى. ارْ اُزُونْ يشــــادى *ər uzun yaxadï* ــ ئادەم ئۇزۇن ياشىدى (يَشارْ – يَشاماقْ *yaxar - yaxamak*).

يـــــرُودى yarudï يورۇپ ـ ياشناپ كەتتى؛ خۇشال بولدى. ارْ يـــــرُودى يشْــــودى

119 III

*ər yarudï yaxudï* ــ ئادەم // يورۇپ ـ ياشناپ كەتتى، يەنى خۇشال بولدى. بۇ سۆز يالغۇز ئىشلىتىلمەيدۇ، «يشْودى» بىلەن بىللە ئىشلىتىلىدۇ (يرُورْ، يشُورْ – يرُوماقْ، يَشُوماقْ *yarur, yaxur - yarumak, yaxumak*).

يغُودى yaoqudï يېقىنلىدى، يېقىنلاشتى. باكْ كلْماكى يغُودى *bəg kəlməki yaoqudï* — بەگنىڭ كېلىشى يېقىنلاشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَغُــــورْ – يَغُومـــاقْ *yaoqur - yaoqumak*).

يلادى yaladï ياڭلا چاپلىدى، تۆھمەت قىلدى. اَلْ انكرْ اُغْرى يـــلادى *ol aŋar oqrï yaladï* — ئۇ ئۇنىڭغا ئوغرى دەپ ياڭلا چاپلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَـــلارْ – يَلَمـــاقْ *yalar - yalamak*).

يُـــلادى yolədi يۆلىدى، تىرەك قويدى. اُلْ تـــامغْ يُـــلادى *ol tamïoq yolədi* — ئۇ تامنى يۆلىدى،يەنى تامغا تىرەك قويدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُلار يُلامـــاكْ *yolər - yoləmək*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اُلُغْ ني تِلارْمَنْ | *uluoqni tilərmən* | [ئۇلۇغلۇقنى تىلەيمەن، |
| تَڤارِينْ يُلارْمَنْ // | *tavarïn yolərmən* | تاۋار بىلەن يۆلەيمەن، |
| تلَكْ نى بُلارْمَنْ | *tiləkni bularmən* | تىلەككە ئېرىشىمەن، |
| يلْقمْ اَنكَرْ اُبْلَنُورْ | *yïlkim aŋar üplənür* | ئاڭا مېلىم سەرپ قىلىنىدۇ.] |

120 III

ئىلىم ئىستەيمەن، ئۇنى مال بىلەن يۆلەيمەن ـــ بۇ يەردە ئۇلۇغلۇق كۆزدە تۇتۇلىدۇ ـــ شۇ يول بىلەن تىلىكىمگە ئېرىشىمەن، بۇنىڭ ئۈچۈن مال - مۈلكۈمنى پۈتۈنلەي سەرپ قىلىمەن.//

481

يُليدى yülidi چۈشۈردى. ارْ سجْ يُليدى *ər saq yülidi* — ئادەم چاچ چۈشۈردى (يُلـــيرْ يُليماكْ *yülir - yülimək*).

121 III

يُلَيدى yulïdï: بَاكْ بُذُونُغْ يُلَيدى *bəg bożunuoq yulïdï* —// بەگ جامائەتكە ياردەم قىلدى (يُلَير – يُلَيماقْ *yulïr - yulïmak*)[2].

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ جۈملە ئەرەبچە «اَىْ اَعْـــانَ الاَمـــيرُ عَلَـــى القَـــوْم» دەپ بېرىلگەن. لېكىن، بۇ جۈملىدىكى «يُليـــدي *yulïdi*» پېئىلىنىڭ يازما نۇسخا 423 ـ بەتتىكى مەجبۇرىي دەرىجىسى ۋە 476 ـ بەتتىكى ئۆملۈك دەرىجىلىرىگە قارىغاندا، «بۆلەك ـ تالاڭ قىلدى» دېگەن مەنىدە بولۇپ، ئەرەبچىدە «اَىْ اَغارَ الْاَمـــير عَلَـــى القَـــوْم» دەپ بېرىلىشى كېرەك ئىدى. بىز تەرجىمىدە ئۆزگەرتمىدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىل «يُلَيدي، يُلَيرْ، يُلَيماقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ يەردىكى سۆزلەرنىڭ ۋەزنى ۋە بۇ پېئىلنىڭ باشقا دەرىجىلىرىگە ئاساسەن، ئىككىنچى بوغۇمدىكى «ى – يا» ھەرپىنى كەسرىنىڭ بەلگىسى ھېسابلاپ، بۇ پېئىلنى «*yulïr, yulïdï, yulïmak*» دەپ ئالدۇق.

يلــــيدى yïlïdï يــلــدى ~ ئــلــدى. يلــــيدى suv yïlïdï — سۇ ئــلــدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يِلِيرْ – يِلِيماقْ yïlïr - yïlïmak).

يمادى yamadï يامىدى. اَلْ تُون يمادى ol ton yamadï — ئۇ تون يامىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق// 122 III (يَمارْ – يَماماقْ yamar – yamamak)[1].

يَنُودى yanudï كاپلىدى، بىلىدى. اَرْ بِجاكْ يَنُودى ər piqək yanudï — ئادەم پىچاق بىلىدى. قىلىچ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى كاپلاشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بىلەپ ئىتتىكلىگەندىن كېيىن قولغا كاپلىسىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يَنُورْ – يَنُوماقْ yanur - yanumak).

يَنيدى yənidi يەنگىدى ~ يەڭگىدى، تۇغدى. اُرغُتْ يَنيدى uraqut yənidi — خوتۇن يەڭگىدى (يَنيرْ – يَنيماكْ yənir - yənimək).

بۇ سۆز پەقەت خوتۇنلارنىڭ تۇغۇتىغىلا ئىشلىتىلىدۇ. ھايۋانلارغا نىسبەتەن، تۇغۇلغان نەرسىنىڭ ئېتى ئېلىنىپ، ئۇنىڭغا «لادى ladï // lədi » قوشۇمچىسى قوشۇلسا، تۇغقانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: ئىنەك تۇغسا «اِنكْ بُزاغُولادى inək buzaqulədï — ئىنەك موزايلىدى» دېيىلىدۇ. بۇنىڭدا «بُزاغُو buzaqu» سۆزىگە «لادى ladï // lədi» قوشۇمچىسى قوشۇلۇپ تۇغقانلىقىنى بىلدۈرىدىغان پېئىل ياسالغان. قۇش بالىسىغا «بَلا bala » دېيىلىدۇ. «قۇش تۇغدى» دېمەكچى بولسا// 123 III يۇقىرىدىكى قائىدىگە مۇۋاپىق «قُشْ بَلالادى kux balaladï — قۇش بالىلىدى» دېيىلىدۇ. پەقەت بايتال ئۈچۈن بۇنداق دېيىلمەيدۇ، چۈنكى بايتال بالىسىغا «قُلُنْ kulun قۇلۇن» دېيىلىدۇ. بايتال تۇغسا، «قِسْرَقْ قُلْنادى kïsrak kulnadï — بايتال قۇلۇنلىدى» دېيىلىدۇ. بۇ يەردە قائىدە بويىچە «قُلُنْلادى kulunladï» دېيىلىشى كېرەك ئىدى، ئۇنداق دېيىلمىدى. چۈنكى، «ل – l» بىلەن «ن – n» تاۋۇشلىرى بىر ئورۇندىن چىقىدىغان بولغاچقا، ئۆزئارا ئورۇن ئالماشتۇرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن سۆز يېنىكلەيدۇ. يەنە «اَرْسْلانْ اَنُوكْلادى arslan ənükl ədi — ئارسلان ئاسلانلىدى» دېيىلىدۇ. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى ۋە مەستىرى بېرىلمىگەن. بىز قوشۇپ قويدۇق.

بۇ يەردە بىر ئاز ئېنىقسىزلىق بار. «قُلْنادى kulnadï» سۆزى «kulun» سۆزىگە پېئىل ياسىغۇچى «a» قوشۇلغاندىن كېيىن، توپ سۆزنىڭ ئىككىنچى بوغۇمىدىكى «u» تاۋۇشى چۈشۈپ قېلىپ «kulnadï kulunadï» بولغان. بۇ ھەقتە مەھمۇد كاشغەري چۈشەندۈرۈپ ئۆتكەن 925 - بەت 1 - ئابزاستىكى ھەربى ئىللەت بولىغان ئۈچ ھەرپلىك ئىسىملاردىن پېئىل ياساش قائىدىسىگە قاراڭ.

«اُراغُــــتْ يَنِــيدى uraqut yənidi — خوتـوٴن يەڭگـىدى» سـۆزىنىڭ ياسىلىشىغا ئىككى خىل قاراش مۇمكىن:

بىرىنچى، بۇ سۆز «يَـنكْ نـانْكْ yənig nəŋ — يېڭىنىڭ نەرسە» سۆزىدىن ئېلىنغان. خوتۇن يۈكىنى قويۇش، يەنى تۇغۇش بىلەن يېڭىلىنىدۇ، شۇڭا «يِنِيدى yənidi — يەڭگىدى» دېيىلىدۇ. «ن — n» ھەرپى بۇ يەردە كەسرىلىك قىلىنغان، ھالبۇكى قائىدە بويىچە زەممىلىك ئوقۇلسا بولاتتى.

124 III

ئىككىنچى، بـۇ سـۆز «بـيـنْ yən» سـۆزىدىن ئېلىنغـان بولـۇپ، «تـەن» دېمـەكتۇر. بۇ «خوتـۇن ئـۆزىدىن بىـر تـەن چىقـاردى» دېگـەنلىكتۇر. بۇنىڭ ھـەر ئىككىلىسى ياخشى.

482

125 III

ئۈچ ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.



# تۆت ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فعللدى fə`ləldi شەكلىدە ئىككىنچى ھەرپى ساكىنلىق كەلگەن ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

يلْبردى yəlpirdi يەلپۈدى، ئەستى: ئىرغاڭلىدى. يلْ يلْبردى *yəl yəlpirdi* — سەلكىن يەلپۈدى، يەنى ئەستى. اَرْ يِلْبِرَدي *ər yəlpirdi* — ئادەم (جىن تەگكەندەك) ئىرغاڭلىدى .

126 III

يِلْبِرَدي[2] yəlpirdi نەملىدى. تبتْ يِلْبِرَدي // *kəpək yəlpirdi* -- كېپەك نەملەندى. يەرگە سۈس يامغۇر چۈشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. يَغْمُرْ يلْبرَدى *yaqmur yəlpirdi* — يامغۇر يەرنى نەمدىدى (يِلْبِرارْ – يِلْبِرَماكْ *yəlpirər - yəlpirmək*).

يبْترْدى yapturdï ياپتۇردى، ئەتتۇردى. اُلْ انكرْ قبغْ يبْترْدى *ol aŋar kapuq yapturdï* — ئۇ ئۇنىڭغا قوۋۇق ياپتۇردى. اُلْ انكرْ تامْ يبْترْدى *ol aŋar tam yapturdï* ئۇ ئۇنىڭغا تام ئەتتۇردى. اُلْ انكرْ انماكْ يبْترْدى *ol aŋar ətmək yapturdï* ئۇ ئۇنىڭغا نان ياپتۇردى (يَبْترُرْ – يَبْتُرْماقْ *yapturur - yapurmak*).

يتْرْدى yatturdï يايدۇردى؛ تارقاتقۇزدى. اُلْ انكرْ تُشاكْ يتُّرْدى *ol aŋar toxək yatturdï* ئۇ ئۇنىڭغا تۆشەك يايدۇردى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ يېيىلىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يتُرُرْ – يتُّرْماقْ *yatturur - yatturmak*). سۆزنىڭ ئەسلى «يذْترْدى *yaẑturdï*» بولۇپ، ئىككى تاۋۇش قوشۇلۇپ كەتكەن. منْ انكرْ سُوسِنْ يتُّرْدُمْ // — *mən aŋar süsin yatturdum* مەن ئۇنىڭغا قوشۇننى

127 III

تارقاتقۇزدۇم. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

---

يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلغا كەلتۈرۈلگەن ئىككى مىسالدا پېئىلنىڭ «ر – r» ھەرپى فەتھە بىلەن كەلگەن بولسىمۇ، بۇ بابتىكى ۋەزىنگە ئۇيغۇن كەلمىگەنلىكتىن، ساكىنلىق ئالدۇق.

يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلدىكى «ر – r» ھەرپى فەتھە بىلەن كەلگەن بولسىمۇ، بۇ بابتىكى ۋەزىنگە ئۇيغۇن كەلمىگەنلىكتىن، ساكىنلىق قىلىپ ئالدۇق.

يُتُّرْدُمْ yotturdum سۈرتكۈزدۈم، ئۆچۈرگۈزدۈم. مَنْ انكرْ بتكْ يُتُّرْدُمْ — *mən aŋar bitik yotturdum* — مەن ئۇنىڭغا خەت ئۆچۈرگۈزدۈم. سۆزنىڭ ئەسلى «يُذْتُرْدُمْ *yoẓturdum*» دۇر. ھەرقانداق بىر نەرسىنى ئىزى يوقالغۇدەك دەرىجىدە سۈرتۈپ ئۆچۈرگۈزسەڭمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يُتُّرُرْمَنْ - يُتُّرْماقْ *yotturur mən - yotturmak*).

يِتُّرْدى yittürdi يىتتۈرگۈزدى، يوقاتتۇردى. اُلْ انكرْ يرْماقنْ يِتُّرْدى *ol aŋar yarmakin yittürdi* — ئۇ ئۇنىڭغا يارمىقىنى (پۇلىنى) يوقاتتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يِتُّرُرْ - يِتُّرْماكْ *yittürür - yittürmək*). بىر نەرسىنى يىغىشتۇرۇپ ياكى بوغچىغا سېلىپ بىراۋغا ساقلاتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. سۆزنىڭ ئەسلى «يِذْتُرْدُمْ[1] *yiẓtürdüm*» بولۇپ، ئىككى تاۋۇش قوشۇلۇپ كەتكەن.

128 III

يرْتُرْدى yarturdï ياردۇردى.// اُلْ انكا يغاچ يرْتُرْدى *ol aŋa yïɣaq yarturdï* — ئۇ ئۇنىڭغا ياغاچ ياردۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يرْتُرُرْ - يرْتُرْماقْ *yarturur - yarturmak*).

يرْتُرْدى yirtürdi يىردۇردى. اُلْ انكرْ بُتِكْ يرْتُرْدى *ol aŋar putik yirtürdi* — ئۇ ئۇنىڭغا شاخ يىردۇردى (يرْتُرُرْ - يرْتُرْماكْ *yirtürür - yirtürmək*).//

483

يزْتُرْدى yazturdï يەشتۇردى. اُلْ انكرْ تُكُونْ يزْتُرْدى *ol aŋar tügün yazturdï* — ئۇ ئۇنىڭغا تۈگۈن يەشتۇردى.

يزْتُرْدى yazturdï ئازدۇردى، ئېزىقتۇردى، خاتالاشتۇردى. اُلْ انى اُقتا يزْتُرْدى *ol anï okta yazturdï* — ئۇ ئۇنى ئوق ئېتىشتا ئازدۇردى. سۆزدە ئازدۇرۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يزْتُرُرْ - يزْتُرْماقْ *yazturur - yazturmak*).

يُزْتُرْدى yüztürdi ئۈزدۈردى، سويدۇردى. اُلْ انكر قُويْ يُزْتُرْدى *ol aŋar koy yüztürdi* — ئۇ ئۇنىڭغا قوي تېرىسىنى سويدۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ انى سُڤْدا يُزْتُرْدى *ol anï suvda yüztürdi* — ئۇ ئۇنى سۇدا// ئۈزدۈردى (يُزْتُرُرْ - يُزْتُرْماكْ *yüztürür - yüztürmək*).

129 III

يغْتُرْدى yaɣturdï ياغدۇردى. تنكْرى يغْمُرْ يغْتُرْدى *təŋri yaɣmur yaɣturdï* — تەڭرى يامغۇر ياغدۇردى. باشقا نەرسىلەرنى ياغدۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ كېيىنكى پېئىلنىڭ باش ھەرپى فەتھەلىك كەلگەن بولسىمۇ، بىز ئۇنى مۇشۇ پېئىلنىڭ ئەسلى شەكلى بولغىنى ئۈچۈن كەسرىلىك قىلىپ ئالدۇق.

(يغْتُرُرْ – يَغْتُرْماقْ *yaqturur - yaqturmak*).

يغْتُرْدى yïqturdï يىغدۇردى، دۆۋىلەتتى، چەشلەتتى؛ توستى. أُلْ اَنكَرْ تَرِغْ يغْتُرْدى *ol aŋar tarïq yïqturdï* — ئۇ ئۇنىڭغا بۇغداي دۆۋىلەتتى، يەنى چەشلەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. شۇنىڭدەك ئادەم تاماقتىن ۋە باشقا نەرسىلەردىن توختىتىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يغْتُرُرْ – يغْتُرْماقْ *yïqturur - yïqturmak*).

يغْتُرْدى yüvtürdï بەرگۈزدى، بەردۇردى. أُلْ قَداشِنكا نَانْ يغْتُرْدى *ol kadaxïŋa nəŋ yüvtürdi* — ئۇ يېقىنلىرىغا ۋە قېرىنداشلىرىغا مال بەرگۈزۈپ يېقىنچىلىق قىلدۇردى (يغْتُرُرْ – يغْتُرْماكْ *yüvtürür - yüvtürmək*). 130 III //

يُقْتُرْدى yuvturdï يۇمىلاتقۇزدى، دۇگىلەتتۇردى. أَلْ تُبِقْ يُقْتُرْدى *ol topïk yuvturdï* — ئۇ توپنى يۇمىلاتقۇزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُقْتُرُرْ – يُقْتُرْماقْ *yuvturur - yuvturmak*).

يقْتُرْدى yak̡turdï ياقتۇردى؛ ئوت قويدۇردى. أَلْ باشْقا يقِغْ يقْتُرْدى *ol baxk̡a yak̡ïq yakturdï* — ئۇ جاراھەتكە مەلھەم ياقتۇردى. أَلْ انِكْ اِفِنكا اُوتْ يقْتُرْدى *ol anïŋ əviŋə ot yakturdï* — ئۇ ئۇنىڭ ئۆيىگە ئوت قويدۇردى (يقْتُرُرْ - يقْتُرْماقْ *yak̡turur - yak̡turmak*). كىشى بىر نەرسىگە تېگىپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

يُقْتُرْدى yuk̡turdï يۇقتۇردى. أَلْ انِكْ تُونِنكا يِپارْ يُقْتُرْدى *ol anïŋ tonïŋa yïpar yuk̡turdï* — ئۇ ئۇنىڭ تونىغا (كىيىمىگە) ئىپار يۇقتۇردى (يُقْتُرُرْ – يُقْتُرْماقْ *yuk̡turur - yuk̡turmak*).

يقْتُرْدى yïk̡turdï يىقتۇردى ~ يىقىتتۇردى. أَلْ انِكْ اِفِنْ يقْتُرْدى *ol anïŋ əvin yïk̡turdï* — ئۇ ئۇنىڭ ئۆيىنى يىقىتتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يقْتُرُرْ – يقْتُرْماقْ *yïk̡turur - yïk̡turmak*). 131 III //

يكْتُرْدى yiktürdi: تارْ اُتُكْ اَذاقِغْ يكْتُرْدى *tar ətük ażak̡ïq yiktürdi* — تار ئۆتۈك ئاياغنى قىسىپ قويدى، يالاپ كەتتى (يكْتُرُرْ – يكْتُرْماكْ *yiktürür - yiktürmək*).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىل «يغْتُرْدى» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز ئۇنىڭ مەنىسىگە ئاساسەن «يُفْدى *yüvdi* — ياردەم قىلدى» پېئىلىنىڭ مەجبۇرىي دەرىجە شەكلى دەپ ھېسابلاپ، «*yüvtürdi*» دەپ ئالدۇق.

يَلْتُرْدى yalturdï يالىلداتتى. تُبِى اُوتُغْ يَلْتُــرْدى tüpi otuq yalturdï — شامال ئوتنى يالىلداتتى (يَلْتُرُرْ — يَلْتُرْماقْ yalturur - yalturmak).

يُلْتُرْدى yulturdï يۇلدۇردى؛ قۇتۇلدۇردى. اُلْ بُلُنُـغْ يُلْتُـرْدى ol bulunuq yulturdï — ئۇ تۆلەم بېرىپ تۇتقۇننى قۇتۇلدۇردى. 484 // اُلْ تَقاغُوِنى يُلْتُرْدى ol takaquni yulturdï — ئۇ توخۇنى يۇلدۇردى، يەنى توخۇنىڭ پەيلىرىنى يۇڭداتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. يۇڭلۇق بولغان ھەرقانداق نەرسىنىڭ يۇڭىنى يۇلدۇرۇشقىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. اُلْ قُلِنْ يُلْتُرْدى ol kulïn yulturdï — ئۇ قۇلىنى تۆلەم بەرگۈزۈپ (قۇللۇقتىن) قۇتۇلدۇردى (يُلْتُرُرْ — يُلْتُرْماقْ yulturur - yulturmak).

يُمْتُرْدى yümtürdi يۇمدۇردى. اُلْ انانْكْ كُوزِنْ يُمْتُــرْدى ol anïŋ kozin yümtürdi — ئۇ ئۇنىڭ كۆزىنى يۇمدۇردى (يُمْتُرُرْ — يُمْتُرْماكْ yümtürür - yümtürmək). 132 III //

يَبْجُرْدى yapqurdï يېپىشتۇردى. اُلْ اَقّا يُكْ يَبْجُرْدى ol okka yük yapqurdï — ئۇ ئوققا پەي يېپىشتۇردى. «ف — v» بىلەن «يَفْجُــرْدى yavqurdï» دېيىلىدىغان شەكلىمۇ بار (يَبْجُرُرْ — يَبْجُرْماقْ yapqurur - yapqurmak).

يُنْجِــرْدى yunqïrdï يامانلاشتى، يامانلىششقا يۈز تۇتتى. اِرْ ايشِــى يُنْجِــرْدى ər ixi yunqïrdï — ئادەمنىڭ ئىشى يامانلىششقا يۈز تۇتتى (يُنْجِــرارْ — يُنْجِرْماقْ yunqïrar - yunqïrmak).

يَلْدِرْدى[1] yəldirdi: يَلْ يَلْدِرْدى yəl yəldirdi — شامال چىقتى (يَلْـدِرارْ — يَلْـدِرْماكْ yəldirər - yəldirmək).

يُمْدَرْدى yumdardï يىغدى، توپلىدى. اُلْ كِشى نِى يُمْــدَرْدى ol kixini yumdardï — ئۇ كىشىلەرنى يىغدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُمْــدَرُرْ — يُمْــدَرْماقْ yumdarur - yumdarmak). 133 III //

يُنْدُرْدى yandurdï ياندۇردى، قۇستى. اُلْ انى اَفْكـا يُنْـدُرْدى ol anï əvgə yandurdï — ئۇ ئۇنى ئۆيگە ياندۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اَرْ يُنْدُرْدى ər yandurdï — ئادەم

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ بېشىلىنىڭ ئۆتكەن زامانىدا بىرىنچى «ى — يا» ھەرپى ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. بىز ئۇنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكلىنىڭ فەتھەلىكلا كەلگىنىگە ئاساسەن، فەتھەنى ئىناۋەتلىك ھېسابلىدۇق.

ياندۇردى، يەنى قوستى. بۇ سۆز «يُنْدى yundï » دەپمۇ ئېيتىلىدۇ. قورقۇتۇش ئۈچۈنمۇ بۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يُنْدُرُرْ – يُنْدُرْماقْ yandurur – yandurmak)[1].

يِنْدُرْدى yindürdi ئاختۇرتتى ~ ئاختۇرغۇزدى. انكْ اڤنْ يِنْدُرْدى anïŋ əvin yindürdi —— ئۇنىڭ ئۆيىنى ئاختۇرتتى، يەنى ئۇ يوقاتقان نەرسىسىنى گۇمان قىلىپ، ئۇنىڭ ئۆيىنى ئاختۇرتتى (يِنْدُرُرْ – يِنْدُرْماكْ yindürür - yindürmək).// 134 III

يَپْشُرْدى yapxurdï يېپىشتۇردى. اُوقّا يلمْ يَپْشُرْدى okka yəlim yapxurdï —— ئۇ ئوققا يېلىم (بىلەن پەي) يېپىشتۇردى[2]. بۇ سۆزنىڭ «ج – q» بىلەن ئېيتىلىدىغان شەكلىمۇ بار (يَپْشُرُرْ – يَپْشُرْماقْ yapxurur - yapxurmak). شۇنىڭغا ئوخشاش بۇ خۇسۇسىيەت ئەرەبچىدىمۇ بار، «بَهْرامْ جُوبينْ» سۆزى ئەرەبچىلەشتۇرۇلۇپ «شُوبينْ» دېيىلگىنىدەك.

يَتْغُرْدى yatoqurdï ياتقۇزدى. اُلْ انى يَتْغُرْدى ol anï yatoqurdï —— ئۇ ئۇنى ياتقۇزدى، ئۇخلاتتى (يَتْغُرُرْ – يَتْغُرْماقْ yatoqurur - yatoqurmak).

يَلْڤَرْدى yalvardï يالۋاردى ~ يالۋۇردى. اُلْ منكا يَلْڤَرْدى ol maŋa yalvardï —— ئۇ ماڭا يالۋۇردى ۋە مۇراد - مەقسىتىنى ھاسىل قىلىشنى تىلىدى (يَلْڤَرُرْ – يَلْڤَرْماقْ yalvarur - yalvarmak).

يِلْڤِرْدى yəlvirdi يەلپۈندى، لەپىلدىدى. تُلْڤِرْ يِلْڤِرْدى tülvir yəlvirdi —— كېلىنىنىڭ كۆشۈگىسى (چىمىلدىقى)// 135 III لەپىلدىدى (يِلْڤِرارْ – يِلْڤِرْماكْ yəlvirər - yəlvirmək).

---

[1] يازما نۇسخىنىڭ بۇ يېرىدە بۇ پېئىلنىڭ بىرىنچى ھەرپى زەممىلىك يېزىلغان بولسىمۇ، باشقا ئورۇنلاردا فەتھەلىك يېزىلغان. بىز ئاپتورنىڭ «يُنْدى yundï» شەكلىمۇ بار، دەپ كۆرسەتكىنىگە ۋە بۇ پېئىلنىڭ باشقا ئورۇنلاردىكى «يَنْغْ» شەكلىگە ئاساسەن، بۇ يەردە بىرىنچى ھەرپىنى فەتھەلىك قىلىپ، «yandurdï, yandurur, yandurmak» دەپ ئالدۇق.

[2] بۇ مىسالدىكى «اُوقّا»نىڭ ئەرەبچىسى يوق. بىز ئەسلىي تېكىست بويىچە تەرجىمە قىلدۇق.

[3] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «يِلْڤِرْماقْ» شەكلىدە يېزىلىپ، كېيىن ئۈستىگە «ك – k» ھەرپىنى قوشۇپ، «يِلْڤِرْ ماكقْ» قىلىپ تۈزىتىلگەن. بۇ سۆز «يَلْ yal»دىن ياسالغانلىقى ئۈچۈن، بىز ئۇنىڭ مەستىرىنى «ك – k» بىلەن «yəlvirmək» دەپ ئالدۇق.

يِلْمِرْدِى yilmirdi ئېلىغلى تۇردى، ئېلاي دېدى. سُوْ يِلْمِرْدِى *suv yilmirdi* — سۇ ئېللاي (ئېسساي) دەپ قالدى (يِلْمِرارْ – يِلْمِرْماكْ *yilmirər - yilmirmək*)[1].

## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر[485]

يِتْرْدِى yayturdi چايقاتتى. اُلْ تُونِنْ سُوْدْا يِتْرْدِي *ol tonin suvda yayturdi* — ئۇ تونىنى سۇدا چايقاتتى. ھەرقانداق نەرسە سۇدا چايقىتىلسا، مىدىرلىتىلسا شۇنداق[136 III]/دېيىلىدۇ (يِتُرُرْ – يِتْرْماقْ *yaytur ur - yayturmak*).

يَلْبِشْدِى yəlpixdi يەلپۈشتى، قورۇشتى. اُلْ انكَرْ سِكاكْ يَلْبِشْدِى *ol aŋar siŋək yəlpixdi* — ئۇ ئۇنىڭغا چىۋىن قورۇشۇپ بەردى. يەلپۈشۈپ بېرىشكىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يَلْبِشُرْ – يَلْبِشْماكْ *yəlpixür - yəlpixmək*).

يَلْبِشْدِى yəlpixdi نەملەشتى. كَبَكْ يَلْبِشْدِى *kəpək yəlpixdi* — كېپەك نەملەشتى، نەملىكتىن بىر - بىرىگە چاپلاشتى (يَلْبِشُورْ – يَلْبِشْماكْ *yəlpixür - yəlpixmək*).

يِرْتِشْدِى yïrtïxdï يىرتىشتى. اُلْ انكَرْ بُوزْ يِرْتِشْدِي *ol aŋar bøz yïrtïxdï* — ئۇ ئۇنىڭغا بۆز يىرتىشىپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يِرْتِشُورْ – يِرْتِشْماقْ *yïrtïxur – yïrtïxmak*).

يُرْتُشْدِى yortuxdï يورتۇشتى. اُلْ مَنِكْ بِلا يُرْتُشْدِي *ol məniŋ bilə yortuxdï* — ئۇ مېنىڭ بىلەن ئات يورتۇشتى (يُرْتُشُورْ – يُرْتُشْماقْ *yortuxur - yortuxmak*).

يَبْرُشْدِى yapruxdï يوپۇرۇشتى، تۈزلەشتى. اُلْ انكَرْ يَيرْ يَبْرُشْدِي[137 III] ئۇ ئۇنىڭغا يەر/يوپۇرۇشۇپ (تۈزلىشىپ) بەردى — *ol aŋar yər yapruxdï* (يَبْرُشُورْ – يَبْرُشْماقْ *yapruxur - yapruxmak*).

---

[1] بۇ بېيىتنىڭ مەستىرى ئۇنىڭ باشقا دەرىجىلىرى ۋە ئۇنىڭغا سۆز ياساش ئۈچۈن قوشۇلغان قوشۇمچىلارنىڭ ئارقا سوزۇق تاۋۇش بىلەن قۇرۇلغىنىدىن قارىغاندا «ق – *ḳ*» بىلەن كېلىشى لازىم ئىدى. بىز بۇ يەردە يازما نۇسخىدىكى شەكلى بويىچە «ك – *k*» بىلەن ئالدۇق.

يَتْرُشْدِي yətrüxdi يەتكۈزۈشتى. اُلارْ اِكّي بِيرْ بِيرْكا اَتْ يَتْرُشْدِي olar ikki bir birgə at yətrüxdi — ئۇلار ئىككىسى بىر - بىرگە ئات يەتكۈزۈشۈپ بەردى، باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَتْرُشُورْ — يَتْرُشْماكْ yətrüxür - yətrüxmək).

يشْرُشْدى yaxruxdï يوشۇرۇشتى. اُلارْ سُوزُكْ يشْرُشْدى olar sozüg yaxruxdï — ئۇلار سۆزنى يوشۇرۇشتى، يەنى ئۇلار بىرلىكتە سۆز يوشۇرۇشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَشْرُشُورْ — يَشْرُشْماقْ yaxruxur - yaxruxmak).

يُغْرُشْدِي yuoqruxdï يۇغۇرۇشتى، شىلىملاشتى. اُلْ اَنكَرْ اُونْ يُغْرُشْدِي ol aŋar un yuoqruxdï — ئۇ ئۇنىڭغا ئۇن (خېمىر) يۇغۇرۇشۇپ بەردى. سُذُكْ اغِزْدا يُغْرُشْدِي sużuk aoqïzda yuoqruxdï — تۈكۈرۈك (شۆلگەي) ئېغىزدا شىلىملاشتى (يُغْرُشُورْ — يُغْرُشْماقْ yuoqruxur- yuoqruxmak).

138 III

يُكْرُشْدى yügrüxdi يۈگۈرۈشتى. اُغْلانْ يُكْرُشْدى oqlan // yügrüxdi — بالىلار يۈگۈرۈشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُكْرُشُور — يُكْرُشْماقْ yügrüxür - yügrüxmək[1]).

يمْرشْدى yamraxdï قوشۇلدى، ئارىلاشتى. قُوزِى يمْرشْدى kożï yamraxdï — قوزا (ساغلىقلارغا) قوشۇلدى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| قُجْنكارْ تَكا سَشِلْدِي | koqŋar təkə səxildi | [قوچقار، تېكە ئايرىلدى، |
| سغْلقْ سُرُكْ قُشُلْدى | saoqlïk sürük koxuldï | ساغلىق پادىسى توپلاندى، // |
| سُوتْلرْ قَمُغْ يُشُلْدِي | sütlər kamuoq yuxuldï | سۈتلەر ھەممىسى ئاقتى، |
| اَغْلقْ قُزى يمْرشُورْ | ooqlak kozï yamraxur | ئوغلاق، قوزىلار قوشۇلدى.] |

139 III

ياز تەسۋىرلىنىپ، شۇنداق دېيىلىدۇ: ياز كەلگەچكە قوچقار، تېكىلەر ساغلىق ۋە ئۆچكىلەردىن ئايرىلدى، // ساغلىق پادىلىرى سېغىشقا توپلاندى، يېلىنلىرىدىن كۆپلەپ سۈت ئاقتى، قوزىلار ئانىلىرىغا قوشۇلدى، قايتا سېغىلمىدى.

486

[1] بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى يازما نۇسخىدا «يُكْرُشْماقْ» شەكلىدە كەلگەن. سۆزنىڭ تەركىبىدە «ك — g» كەلگەنلىكتىن، ئۇنىڭ مەستىرىمۇ «ك — k» بىلەن كېلىشى لازىم ئىدى. بىز ترانسكرىپسىيىدە تۈزەتتۇق.

يمْرُشْــــــــدِي yəmrüxdi يېمىرىشتى، قومۇرۇشتى. اَلْ اَنكَـــــرْ يغـــــاجْ يمْرُشْـــــــدِي — ol aŋar yïqaq yəmrüxdi ئۇ ئۇنىڭغا دەرەخ قومۇرۇشۇپ بەردى (يَمْرْشُـــورْ — يَمْرْشْماكْ yəmrüxür - yəmrüxmək).

يَتْغشْدِي yatoqaxdï يېتىشتى. اَلْ انِنْ بِرْلا يَتْغشْدِي ol anïŋ birlə yatoqaxdï — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە يېتىشتى (يَتْغَشُورْ — يَتْغَشْماقْ yatoqaxur - yatoqaxmak).

يلْغشْدِي yaloqaxdï يالاشتى. اُلارْ بالْ يلْغشْدِي olar bal yaloqaxdï — ئۇلار بال يالاشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَلْغَشُورْ — يَلْغَشْماقْ yaloqaxur - yaloqaxmak).

يُلْقشْدِي yulk̡axdï شىلىندى. يُلْقشْـــدِي نانـــكْ yulk̡axdï nəŋ — نەرسە شىلىندى (يُلْقَشُورْ — يُلْقَشْماقْ yulk̡axur - yulk̡axmak). 140 III//

يُلْقُشْـــــــدى yulk̡uxdï يۇلۇشتى. اُلَارْ ـــــبِرْ اكَنْدِيـــــدِنْ نانـــــكْ يُلْقشْـــــدِي — olar bir əkindidin nəŋ yulk̡uxdï ئۇلار بىر - بىرىدىن نەرسە (پايدا) يۇلۇشتى (يُلْقُشُورْ — يُلْقُشْماقْ yulk̡uxur - yulk̡uxmak).

يُرْكشْدِي yorgəxdi يۆگەشتى، چىرماشتى. يعاجْغا يِبْ يُرْكَشْدِي yïoqaqk̡a yïp yorgəxdi — دەرەخكە ئارغامچا يۆگەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ھەرقانداق بىر نەرسە باشقا بىر نەرسىگە چىرماشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يُرْكَشُـــورْ — يُرْكَشْـــماكْ yorgəxür - yograxmək).

يبْلشْدِي yïplaxdï يىپلاشتى. اُراغُتْ لارْ يُوزنْ يبْلشْدِي uraqutlar yüzin yïplaxdï — خوتۇنلار بىر- بىرىنىڭ يۈزىنى يىپلاشتى، بىر - بىرىنىڭ يۈزىگە يىپ سالدى (يِبْلَشُورْ — يِبْلَشْماقْ yïplaxur - yïplaxmak).

يِذْلشْدِي yïžlaxdï يىدلاشتى ~ ھىدلاشتى، پۇراشتى. يِلْقِي يِذْلشْدى yïlk̡ï yïžlaxdï — ھايۋانلار ھىدلاشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يِذْلَشُـــــــورْ — يِذْلَشْـــــــماقْ yïžlaxur - yïžlaxmak). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

141 III

كِشِي سُوزْلَشُو يِلْقِي// يِذْلَشُو
kixi sozləxü yïlk̡ï yïžlaxu

كىشى سۆزلىشىپ، ھايۋان ھىدلىشىپ.

كىشىلەر ئۆزئارا سۆزلىشىپ بىر- بىرىنى چۈشەنگىنىمدەك، ھايۋانلارمۇ بىر- بىرىنى ھىدلىشىپ چۈشىنىشىدۇ.

يذْلشْدي yažlïxdï يېيىلىشتى. سُو يذْلشْدى *sü yažlïxdï* — قوشۇن يېيىلىشتى، يەنى تەرەپ- تەرەپكە تارقىلىپ كېتىشتى. سۈيۈق سىياھ ناچار قەغەزگە يېيىلىپ كەتكىنىدەك، ھەرقانداق نەرسە يەنە بىر نەرسىنىڭ ئۈستىدە يېيىلىپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يَذْلِشُورْ – يَذْلِشْماقْ *yažlïxur - yažlïxmak*).

يُذْلشْدي yožluxdï ئۆچۈپ كېتىشتى. بِتِكْلارْ يُذْلُشْدي *bitiklər yožluxdï* — كىتابتىكى خەتلەر ئۆچۈپ كېتىشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُذْلُشُورْ – يُذْلُشْماقْ *yožluxur - yožluxmak*).

يزْلشْدي yazlïxdï يېشىلىشتى. تُكُونْلارْ يزْلشْدي *tügünlər yazlïxdi* — تۈگۈنلەر يېشىلىشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَزْلِشُورْ – يَزْلِشْماقْ *yazlïxur - yazlïxmak*).

يغْلشْدي yïoqlïxdï يىغىلىشتى. سُو قمُغْ يغْلشْدي *sü kamuoq yïoqlïxdï* — پۈتۈن قوشۇن يىغىلىشتى (يغْلشُورْ – يغْلشْماقْ *yïoqlïxur - yïoqlïxmak*). // III 142

يُفْلُشْدي yuvluxdï يۇمىلاشتى. قُرُمْلارْ قَمُغْ يُفْلُشْدي *korumlar kamuoq yuvluxdï* — بارلىق قورام تاشلار يۇمىلاشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُفْلُشُورْ – يُفْلُشْماقْ *yuvluxur - yuvluxmak*). // 487

يمْلشْدي yamlaxdï يالاشتى ~ يامداشتى، سۈپۈرۈشتى. اُلْ انكَرْ افْ يمْلشْدي *ol aŋar əv yamlaxdï* — ئۇ ئۇنىڭغا ئۆي سۈپۈرۈشۈپ بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَمْلِشُورْ – يَمْلِشْماقْ *yamlaxur - yamlaxmak*).

يُمْلُشْدى yumluxdï يۇمۇلۇشتى. كُوزْلارْ يُمْلُشْدي *kozlər yumluxdï* — كۆزلەر يۇمۇلۇشتى (يُمْلُشُورْ – يُمْلُشْماقْ *yumluxur - yumluxmak*).(1) // III 143

---

بۇ پېئىلنىڭ ئاددىي دەرىجىسى (يازما نۇسخا 472 - بەت)، مەجبۇرىي دەرىجىسى (يازما نۇسخا 485 - بەت)، سۈپەتداش شەكلى (يازما نۇسخا 468 - بەت) تىل ئالدى سوزۇق تاۋۇشلىرى بىلەن بېرىلگەن. ئۆزلۈك دەرىجە مەستىرى (يازما نۇسخا 480 - بەت) ئاۋۋال«ق – *k*» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ك – *k*»گە ئۆزگەرتىلگەن. شۇڭا، بىز بۇ يەردىكى ئۆملۈك دەرىجىسىنى «*yümlüxdi*، *yümlüxür*، *yümlüxmək*» بولۇشى كېرەك، دەپ ھېسابلىساقمۇ، شۇ دەۋردىلا بۇ سۆزنىڭ ئىككى خىل ۋارىيانتى بولسا كېرەك، دەپ ئەسلىنى ئۆزگەرتمەي، تىل ئارقا سوزۇق تاۋۇشلىرى بىلەن ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

يَرْسِقْدِي yarsïkdï ئايرىلىپ قالدى. اَرْ اُغْلِنْدِنْ يَرْسِقْدِي *ər ooqlundïn yarsïkdï* — ئادەم ئوغلىدىن ئايرىلىپ قالدى. ئوغلى بىلەن دادىسى چۆلدە يولدىن ئېزىپ، بىرى بىر تەرەپكە، يەنە بىرى باشقا بىر تەرەپكە كەتكىنىگە ياكى دۈشمەن قولىغا چۈشۈپ قالغىنىغا ئوخشاش (يَرْسِقار – يَرْسِقْماقْ *yarsïkar - yarsïkmak*).

يَتْسِكْتِي yətsikti ياشاندى؛ يېتىشىۋېلىندى. اَرْ يَتْسِكْتِي *ər yətsikti* — ئادەم ياشاندى. قَجْغِنْ اَرْ يَتْسِكْتِي *kaqoqïn ər yətsikti* قاچقۇن ئادەمگە يېتىشىۋېلىندى (يَتْسِكارْ – يَتْسِكْماكْ *yətsikər - yətsikmək*).

يِرْتِلْدِي yïrtïldï يىرتىلدى، يىرتىلىپ كەتتى. تُونْ يِرْتِلْدِي *ton yïrtïldï* — تون يىرتىلىپ كەتتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اَتْسا اُقِنْ كَزْكَرِبْ كِمْ تُرانِي يِغْدَقِي *atsa okïn kəzgərip kim turanï yïoqdaqï*

تاغِغْ اَتِبْ اُغْرَسا اُوزِي قُويِي يِرْتِلُورْ *taoqïoq atïp ooqrasa ozi koyï yïrtïlur* 144 III //

[ئوقنى گەز چىقىرىپ ئاتسا كىم تۇرانى قوغداپ قالالىسۇن،

تاغقا قارىتىپ ئوق ئېتىلسا، (تاغنىڭ) ئۆزى ۋە ۋادىلىرى يىرتىلىدۇ

(پارە - پارە بولىدۇ).]

زاماننى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ: زامان ئوقىنى گەزلەپ ئاتسا، كىم قورغاننى قوغداپ قالالىسۇن، ئەگەر ئۇ تاغنى نىشانلاپ ئاتسا، تاغنىڭ ئۆزىمۇ، ۋادىلىرىمۇ پارە - پارە بولۇپ كېتىدۇ.

يَسْتَلْدِي yastaldï ياستۇق قويۇلدى؛ تەگدى، چۈشتى. يَسْتُقْ يَسْتَلْدِي *yastuk yastaldï* — ياستۇق قويۇلدى. اُقْ اَمَجْقا يَسْتَلْدِي *ok amaqka yastaldï* — ئوق نىشانغا تەگدى، چۈشتى (يَسْتَلُورْ – يَسْتَلْماقْ *yastalur - yastalmak*).

يَنْجِلْدِي yanqïldï يانچىلدى ~ يانجىلدى، يانجىلىپ كەتتى، مىجىلىپ كەتتى. قَاغُونْ يَنْجِلْدِي *kaoqun yanqïldï* — قوغۇن مىجىلىپ كەتتى. قوغۇنغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ مىجىلىپ - يانجىلىپ كېتىشىگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (يَنْجِلُورْ – يَنْجِلْماقْ *yanqïlur - yanqïlmak*). 145 III //

يپرۇلدى yapruldï يېپىشتى، چاپلاشتى، كىگىزلەشتى، ئۆپردى. بىر ناڭ بىرگە يپرۇلدى *bir nəŋ birgə yapruldï* —— بىر نەرسە بىر نەرسىگە يېپىشىپ كەتتى. تون يپرۇلدى *ton yapruldï* —— تون ئۆپراپ، تارىلىپ كەتتى (يپرۇلور – يپرۇلماق *yaprulur - yaprulmak*).

يترۇلدى yətrüldi يەتكۈزۈلدى. سنكق برنقا يترۇلدى *soŋuk burunka yətrüldi* —— بىر نەرسىنىڭ ئاخىرى ئالدىغا يەتكۈزۈلدى (يترۇلور – يترۇلماك *yətrülür - yətrülmək*).

يغرۇلدى yuoqruldï يوغۇرۇلدى. ئن يغرۇلدى *un yuoqruldï* —— ئۇن (خېمىر) يوغۇرۇلدى (يغرۇلور – يغرۇلماق *yuoqrulur - yuoqrulmak*).

يغرلدى yïoqrïldï دۈگدەيدى، كىرىشتى. ار تمغقا يغرلدى *ər tumluoqka yïoqrïldï* —— ئادەم سوغۇقتىن دۈگدەيدى. تون يغرلدى *ton yïoqrïldï* —— كىيىم يوغانلىقتىن
488
كىرىشتى (يغرلور – يغرلماق *yïoqrïlur - yïoqrïlmak*).
146 III



## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

يقلدى yaykaldi چايقالدى، داۋالغۇدى. سوق يقلدى *suv yaykaldi* —— سۇ چايقالدى. ھەرقانداق بىر سۇيۇق نەرسىنىڭ چايقىلىشىغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. ھەرقانداق بىر نەرسىگە مايىل بولۇۋېرىدىغان ئادەممۇ بۇنىڭغا ئوخشىتىلىپ «ار كنكي ييلدى يقلدى *ər koŋli yayïldï yaykaldï*» دېيىلىدۇ. بۇ سۆز ئاز ئىشلىتىلىدۇ (يقلور – يقلماق *yaykalur - yaykalmak*).

يلبندى yəlpindi يەلپۈندى، شامال داردى. اغلان يلبندى *oqlan yəlpindi* —— بالىغا شامال داردى. ال اوزىڭا يىل يلبندى *ol oziŋa yəl yəlpindi* —— ئۇ ئۆزىگە شامال يەلپۈندى، يەنى ئۆزىنى يەلپۈدى (يلبنور – يلبنماك *yəlpinür - yəlpinmək*).

يرتندى yïrtïndï يىرتىدىغاندەك كۆرۈندى. ال تونن يرتندى *ol tonïn yïrtïndï* —— ئۇ
147 III
تونىنى يىرتىدىغاندەك كۆرۈندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يرتنور – يرتنماق *yïrtïnur - yïrtïnmak*).

يِبْجُنْدِي yapqundï يېپىشتى، يېپىشىپ قالدى. اُقّا يلِمْ يِبْجُنْـــدِي *okka yəlim yapqundï* — ئوقفا يېلىم (بىلەن پەي) يېپىشتى. بىر نەرسە باشقا بىر نەرسىگە يېپىشىشىنى، چاپلانسىنى شۇنداق دېيىلىدۇ (يِبْجُنُورْ – يِبْجِنْماقْ *yapqïnur - yapqïnmak*). بۇ سۆز «ش – *x*» بىلەن «يَبْشُـــنْدِي *yapxundï*»، «ف – *v*» بىلەن «يَفْجُنْـــدِي *yavqundï*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

تُكْرَنْـــدِي[1] yigrəndi يىرگەندى، سەسكەندى، تىكەنلەشتى. انـــكْ يـــيِنى تُكْرَنْـــدِي *anïŋ yəni yigrəndi* — ئۇنىڭ تېنى سەسكەندى، تىكەنلەشتى. اَرْ اتْنِى يِكْرَنْدِي // 148 III *ər ətni yigrəndi* — ئادەم ئەتتىن يىرگەندى، يەنى گۆشنى خام دەپ سەسكىنىپ يېمىدى (يكْرَنُورْ – يكْرَنْماكْ *yigrənür - yigrənmək*).

يَخْسِـــنْدِي yahsïndï: ارْ قفْتـــانْ يخْســـنْدِي *ər kavtan yahsïndï* — ئادەم تون يېپىنچاقلىدى، يەنى تونىنى يېڭىنى ساپماي، ئىزمىسىنى ئەتمەي ئۇچىسىغا ئارتىۋالدى. كېيىنەك تون ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ يېپىنچاقلىنىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يَخْســـنُورْ – يَخْســـنْماقْ *yahsïnur - yahsïnmak*).

يَرْسِنْدِي yərsindï يەرلەشتى. ئولتۇراقلاشتى. ارْ يـــيرِكْ يرْســـنْدِي *ər yərig yərsindi* — ئادەم بىر يەرنى يۇرت قىلىۋالدى، يەنى شۇ يەرگە يەرلىشىپ قالدى (يَرْسِـــنُورْ – يَرْسِنْماكْ *yərsinür - yərsinmək*).

يَمْسِنْدِي yəmsindi يەۋاتقاندەك كۆرۈندى. ارْ اشْ يمْسنْدِي *ər ax yəmsindi* — ئادەم ئاش يېمىگەن بولسىمۇ، ئۆزىنى ئاش يەۋاتقاندەك قىلىپ كۆرسەتتى (يمْسِـــنُورْ – يَمْسِنْماكْ *yəmsinür - yəmsinmək*).

يَلْغَنْدِي yaloqandï يالىۋالدى. اَرْ جنـــاقْ يلْغنْدِي // 149 III *ər qanak yaloqandï* — ئادەم چاناق (ياغاچ ئاياق)نى يالىۋالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يلْغنُـــورْ – يلْغنْمـــاقْ *yaloqanur - yaloqanmak*).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز ئۈچۈن بېرىلگەن مىسالنىڭ ئالدىنقىسى ئۆتكەن زامان شەكلىدە «تُكْـــرَنْدِي»، كېيىنكىسى «يِكْرَنْدِي» دەپ، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكلى «يكْـــرَنور، يكْرَنْمـــاك» دەپ ئېلىنغان. شۇڭا، بىز مىسالنىڭ ئالدىنقىسىنىمۇ «يكْرَنْدِي *yigrəndi*» دەپ ئالدۇق.

يلقنــــدي yalvandï يالىۋالدى، يالىدى. ار اغــــزن يلقنـــدى ar aoqzïn yalvandï — ئادەم تىلىنى چىقىرىپ ئاغزىنى يالىۋالدى (يَلْقَنُــــــورْ – يَلْقَنْمـــــــاقْ yalvanur - yalvanmak).

يلقندى yulk̡undï يۇلقۇندى، سويۇلۇپ كەتتى. يقندي نانك nən yulk̡undi — نەرسە سويۇلۇپ كەتتى (يقنور - يقنماق yulk̡unur - yulk̡unmak).

489

يركندي yørgəndi يۆگەندى ~ يۆگەلدى. ارق يعجقه يركندى uruk̡ yïoqaqk̡a yorgəndi — ئارغامچا دەرەخكە يۆگەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ار يغرقانقــــا يركنـــدي ər yooqurk̡ank̡a yorgəndi — ئادەم يوتقانغا يۆگەندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُرْكَنُورْ – يُرْكَنْماكْ yørgənür - yørgənmək).

يذلنـــــــدي yïżlandï يىدلاندى ~ ھىدلاندى. ات يذلنـــــدي ət yïżlandï — ئەت (گۆش) ھىدلاندى، پۇراپ قالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يـذلنور - يـذلنماق yïżlanur - yïżlanmak). 150 III

يزلندى yazlïndï يېشىلىپ كەتتى. تكون يزلندي tügün yazlïndi — تۈگۈن يېشىلىپ كەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَزْلُنُورْ – يَزْلُنْماقْ yazlïnur - yazlïnmak).

يزلنـــدى yüzləndi[1] يۈزلەندى، يۈز تاپتى. اُل منكــا يزلنـــدي ol maŋa yüzləndi — ئۇ ماڭا يۈزلەندى. اَرْ يُزْلَنْــــــدي ər yüzləndi — ئادەم خەلق ئىچىدە يۈز تاپتى. خەلقتىن ئابرۇي تەمە قىلىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يزلنور - يزلنمـــاك yüzlənür - yüzlənmək).

يغلندي yaoqlandï ياغلاندى، ياغلاشتى. يغلندي نانك nəŋ yaoqlandi — نەرسە ياغلاشتى (يَغْلُنُورْ – يَغْلُنْماقْ yaoqlanur - yaoqlanmak).

يقلندى yuvlundï يۇمىلاندى، يۇمىلاپ كەتتى. يقلنـــدى نانك nəŋ yuvlundi — نەرسە يۇمىلاندى، يۇمىلاپ كەتتى (يقلنور - يقلنماق yuvlunur - yuvlunmak). 151 III

يرمندي yarmandï يارماشتى ~ ياماشتى. ار تامقـــا يرمنـــدى ər tamk̡a yarmandi — ئادەم تامغا ياماشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَرْمَنُـــــــورْ – يَرْمَنْمــــــــاق yarmanur - yarmanmak).

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «يزلندى» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز بۇ پېئىلنىڭ مەنىسى ۋە ئۇنىڭ كېيىنكى مىسالدا ھەم كەلگۈسى زامان، مەستەر شەكلىدىكى يېزىلىشىغا ئاساسەن «yüzləndi» دەپ ئالدۇق.

## قائىدە

ھەرقانداق ئىككى ھەرپلىك ئۆتۈملۈك پېئىلغا «ل – *l*» ھەرپى قوشۇلسا، ئۆتۈمسىز پېئىل ياكى مەجھۇل پېئىلغا ئايلىنىدىغانلىقىنى يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەنىدىم. ئۆتۈملۈك پېئىلغا «ن – *n*» ھەرپى قوشۇلسا، ئۆتۈمسىز پېئىلغا ئايلىنىدۇ. بۇ ئەرەبچىگىمۇ ئوخشايدۇ. چۈنكى، «ئىشىكنى ئاچتى» دېگەن سۆز ئەرەبچىدە «فَتَحَ الْبابَ» دېيىلىدۇ. بۇنىڭدىكى «فَتَحَ» سۆزى ئۆتۈملۈك پېئىل، ئۇنىڭغا «ن – *n*» ھەرپى قوشۇلۇپ «اِنْفَتَحَ الْبابُ — ئىشىك ئېچىلىپ كەتتى» دېيىلگەندە، مەزكۇر پېئىل ئۆتۈمسىز پېئىلغا ئايلانغان. دېمەك، «ن – *n*» قوشۇلۇش بىلەن ئۆتۈملۈك پېئىل ئۆتۈمسىز پېئىلغا ئايلىنىدۇ. شۇنىڭدەك بىر كىشى بىر نەرسىنى سۇندۇرسا «كَسَرَ الرَّجُلُ الشَّيْءَ» دېيىلىدۇ. ئۆزى سۇنۇپ كەتسە، «اِنْكَسَرَ» دېيىلىدۇ. كېيىنكى پېئىل ئۆتۈمسىزدۇر. بۇ تىل (تۈركىي تىل)دا «ئادەم تۈگۈننى يەشتى» دېگەن سۆز «اَرْ تُكُونْ
152 III
يَزْدِي *ər tügün yazdi*» دېيىلىدۇ. «تۈگۈن يېشىلىپ كەتتى» دېمەكچى بولسا، پېئىلغا// «ن – *n*» ھەرپى قوشۇلۇپ «تُكُونْ يَزْلَنْدِي *tügün yazlindi*»[1] دېيىلىدۇ. دېمەك، ئۆتۈملۈك پېئىل «ن – *n*» ھەرپى قوشۇلۇشى بىلەن ئۆتۈمسىز پېئىلغا ئايلاندى، يەنى «تۈگۈن يېشىلدى» دېمەكچى بولۇنسا، پېئىلغا «ل – *l*» ھەرپى قوشۇلۇپ، «تُكُونْ يَزْلْدي *tügün yazildi*» دېيىلىدۇ. «ئۆزلۈكىدىن يېشىلىپ كەتتى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن «ل – *l*، ن – *n*» ھەرپلىرى قوشۇلۇپ «يَزْلَنْدِي *yazlindi*» دېيىلىدۇ. يەنە شۇنداق،//«ئادەم توپ يۇمىلاتتى» دېمەكچى بولۇنسا، «اَرْ تُبِكْ يُقْدى *ər topik yuvdi*»
490()
دېيىلىدۇ. ئاندىن «تُبِقْ يُقُلْدِي *topik yuvuldi*» دېيىلسە، «توپ يۇمىلىتىلدى» دېگەن بولىدۇ، توپنىڭ كىمدۇر بىرى تەرىپىدىن يۇمىلىتىلغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. «توپ يۇمىلاپ كەتتى» دېيىش ئۈچۈن پېئىلغا يەنە بىر «ن – *n*» ھەرپى قوشۇلۇپ «يُقُلْنْدى *yuvlundi*»

---

[1] بۇ يەردە بىر ئاز ئېنىقسىزلىق بار. «يَزْدِي *yazdi* — يەشتى» پېئىلىنى ئۆتۈمسىز پېئىلغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن بىر «ن – *n*» قوشۇلسا، «يَزِنْدِي *yazindi*» بولۇشى كېرەك ئىدى. ئەمما، مىسال «يَزْلَنْدِي *yazlindi*» بولۇپ قالغان. بىز ئۆزگەرتمىدۇق.

دېيىلىدۇ.// «ن – *n*» ھەرپى «ل – *l*» ھەرپىگە قوشۇلۇشتىن بۇرۇن بۇ پېئىل ئىككى جەھەتتىن ئۆتۈمسىز ئىدى: 153 III

بىرىنچىدىن، ئىش - ھەرىكەت نامەلۇم بىر ئادەم تەرىپىدىن ئىشلەنگەنلىكى، (ئىككىنچىدىن، ئۆزلۈكىدىن سادىر بولغانلىقى) ئۈچۈن بۇ پېئىل ئۆتۈمسىز ئىدى[1].

«ل *l*» ھەرپىنىڭ يېنىغا «ن – *n*» ھەرپى قوشۇلۇش بىلەن ئىش باشقىلارنىڭ تەسىرىسىز ئۆزلۈكىدىن بېجىرىلگەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان ئۆتۈمسىز پېئىلغا ئايلاندى. بۇ توغرىدا يۇقىرىدا «يُڤْدي *yuvdi* — يۇمىلاتتى» پېئىلىنى مىسال قىلىپ كۆرسىتىپ ئۆتتۇم. بۇ پېئىل ئىككى ھەرپلىك ۋە ئۆتۈملۈكتۇر. بۇنىڭغا «ل – *l*» ھەرپى قوشۇلۇپ «يُڤْلْدي *yuvuldi*» بولغاندا، نامەلۇم ئادەم تەرىپىدىن يۇمىلىتىلغانلىق ياكى ئۆزلۈكىدىن يۇمىلىغانلىق مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. دېمەك، بۇ پېئىل ئۈچ ھەرپلىك بولۇپ، ئىككى جەھەتتىن ئۆتۈمسىزدۇر. ئاندىن يەنە، «ل *l*» ھەرپىگە «ن – *n*» ھەرپى قوشۇلۇپ، «يُڤْلْنْـــدي *yuvlundi*»// بولسا، «يۇمىلاپ كەتتى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ ئىككى ھەرپلىكتىن ئۈچ ھەرپلىككە، ئۈچ ھەرپلىكتىن تۆت ھەرپلىككە ئايلانغان ئۆتۈمسىز پېئىل بولىدۇ. 154 III

قائىدىلەرنىڭ كۆپىنچىسى سالىم سۆزلەر بۆلۈمىدە بايان قىلىندى. بۇ پېئىللاردىكى بۇيرۇق، بولۇشسىزلىق ۋە باشقا قائىدىلەر يۇقىرىدا سۆزلەنگەنلەرگە ئوخشايدۇ.

155 III

## تۆت ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى//



---

[1] بۇ يەردە پېئىلنىڭ ئۆتۈمسىز بولۇشىدىكى بىرىنچى سەۋەب كۆرسىتىلگەن، ئىككىنچى سەۋەب كۆرسىتىلمىگەن. بىز ئاپتورنىڭ تۆۋەندە «يُقْلَدی» پېئىلىنىڭ «نامەلۇم ئادەم تەرىپىدىن يۇمىلىتىلغانلىق ياكى ئۆزلۈكىدىن يۇمىلىغانلىق مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ» دېگىنىگە ئاساسەن، ئىككىنچى سەۋەب قىلىپ «ئۆزلۈكىدىن سادىر بولغانلىق»نى كىرگۈزۈپ قويدۇق.



# بەش هەرپلىكلەر بابلىرى

## فَعْلَلدِي fəəl’əldi شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

يغجلنـــــدي yïoqaqlandï دەرەخزارلاشتى، دەرەخزارلىققا ئايلاندى. يـــــر يغجلنــــدى yər yïoqaqlandï — يەر دەرەخزارلاشتى، يەنى دەرەخزارلىققا ئايلاندى (يغَجْلنُورْ – يغجْلنْماق yïoqaqlanur - yïoqaqlanmak).

يغرْلنْدي yaoqïrlandï يېغىر بولدى. تَـــبي يغرْلنْـــدى təvə yaoqïrlandï — تۆگە يېغىر بولدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يغرْلنُورْ – يغرْلنْماق yaoqïrlanur - yaoqïrlanmak). يېغىر بولغانلىقتىن سۈركەنسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

يمُرْلنْدي yumurlandï توپلاندى. سُو يمُرْلنْـــدى sü yumurlandï — قوشۇن توپلاندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ئوغۇزچە.// 156 III

يلرْلنْـــدى yularlandï نوختىلاندى. ات يلرْلنْـــدى at yularlandï — ئات نوختىلاندى (يُلَرْلَنُورْ – يُلَرْلَنْماقْ yularlanur - yularlanmak).

يڤزْلنْدي yavuzlandï يامان دەپ ھېسابلىدى. اُلْ اتغْ يڤزْلنْدي ol atïoq yavuzlandï — ئۇ ئاتنى يامان (ئەسكى) دەپ ھېسابلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَڤزْلَنُورْ – يَڤُزْلَنْماقْ yavuzlanur - yavuzlanmak).

يڤَشْلَنْدي yavaxlandï ياۋاشلاندى، يۇمشىدى. اَرْ يَڤَشْـــلَنْدى ər // 491 yavaxlandï — ئادەم ياۋاشلاندى (يَڤَشْلَنُورْ – يَڤَشْلَنْماقْ yavaxlanur - yavaxlanmak).

يمشْـــلنْدي yəmixləndi مېۋىلىدى. يغـــاجْ يمشْـــلنْدي yïoqaq yəmixləndi — دەرەخ مېۋىلىدى (يَمشْلنُورْ – يَمشْلنْماكْ yəmixlənür - yəmixlənmək).

يلغْلنْدى yalïoqlandï: تقُقْ يلغْلنْـــدى takuk yalïoqlandï — خورازنىڭ تاجىسى چىقتى. ئاتنىڭ يالى ئۆسسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يَلغْلنُـــــورْ – يَلغْلنْمـــــاقْ yalïoqlanur - yalïoqlanmak).// 157 III

يرِقْلنْدي yarïk̡landï زەنجىرلىك ساۋۇت كىيدى، تەڭگىلىك ساۋۇت كىيسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يَرِقْلَنُورْ – يَرِقْلَنْماقْ *yarïk̡lanur - yarïk̡lanmak̡*).

يرَقْلنْدي yïrak̡landï يىراق كۆردى، يىراق دەپ ھېسابلىدى. ارْ يِيرِاكْ يرقْلنْدى *ər yərig yïrak̡landï* — ئادەم يەرنى يىراق دەپ ھېسابلىدى (يرَقْلَنُورْ – يرَقْلنْماقْ *yïrak̡lanur - yïrak̡lanmak̡*).

يُلقْلنْدى yulak̡landï بۇلاقلاشتى. يِيرْ يُلقْلنْدي *yər yulak̡landï* — يەر بۇلاقلاشتى، يەنى يەردە بۇلاق كۆپەيدى (يُلقْلنُورْ يُلقْلنْماقْ *yulak̡lanur - yulak̡lanmak̡*).

يُركْلنْدي yürəklǝndi يۈرەكلىك بولدى. ارْ يُركْلنْدى *ər yürəklǝndi* — ئادەم يۈرەكلىك بولدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُركْلنُورْ – يُركْلنْماكْ *yürklǝnür - yürəklǝnmək*).

يرمْلنْدي yarïmlandï يېرىملاشتى. يرمْلنْدى نانكْ *nəŋ yarïmlandï* — نەرسە يېرىملاشتى (يَرمْلَنُورْ – يَرمْلَنْماقْ *yarïmlanur - yarïmlanmak̡*). 158 Ⅲ//.

يشِمْلنْدي yiximlǝndi: ر يشمْلنْدي *ər yiximlǝndi* — ئادەم ساپما كىيدى (يشِمْلَنُورْ – يشِمْلَنْماكْ *yiximlǝnür - yiximlǝnmək*).

يلمْلنْدى yəlimlǝndi يېلىملاندى. اُقْ يلمْلنْدي *ok yəlimlǝndi* — ئوق يېلىملاندى. ئۇنىڭغا يېلىم (بىرى تەرىپىدىن) چاپلانسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يَلمْلنُورْ – يَلمْلنْماكْ *yəlimlǝnür - yəlimlǝnmək*).




يلْغنْدرْدى yaloqandurdï: ر يلْغنْدرْدي *ər yaloqandurdï* — ئادەم يالغانچى بولدى، يالغانچىغا چىقىرىلدى (يلْغنْدرْرْ – يلْغنْدرْماقْ *yaloqandurur - yaloqandurmak̡*).

يلْدزْلندي yïldïzlandï يىلتىزلىدى، يىلتىز تارتتى. يغاچ يلدزْلندي *yïqaq yïldïzlandï* — دەرەخ يىلتىز تارتتى. ئادەم بىر يەرگە يىلتىز تارتقان، يەرلەشكەن، يەنى يەرلىشىشنىڭ شەرتلىرىنى تەييارلىغان بولسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ارْ يلدزْلندي *ər yïldïzlandï* — ئادەم يىلتىز//تارتتى، يەنى ئۆرۈق - جەمەتلىك بولدى 159 Ⅲ (يلدِزْلنُورْ – يلدِزْلنْماقْ *yïldïzlanur - yïldïzlanmak̡*).

يْدْرُقْلَنْدِيْ yudruk̡landï مۇشتۇمىنى تۈگدى. ارْ يُدْرُقْلَنْدِيْ ər yudruk̡landï — ئادەم مۇشتۇمىنى تۈگدى (يْدْرُقْلَنُورْ - يْدْرُقْلَنْماقْ yudruk̡lanur - yudruk̡lanmak̡).

يَرْمَقْلَنْدِيْ yarmak̡landï يارماقلىق بولدى. ارْ يَرْمَقْلَنْدِيْ ər yarmak̡landï — ئادەم يارماقلىق (پۇللۇق) بولدى (يَرْمَقْلَنُورْ - يَرْمَقْلَنْماقْ yarmak̡lanur - yarmak̡lanmak̡).

يُمْشَقْلَنْدِيْ yumxak̡landï يۇمشاقلاشتى، مۇلايىملاشتى. اُلْ منكا يُمْشَقْلَنْدِيْ 492 ol maŋa yumxak̡landï — ئۇ[1] ماڭا مۇلايىملاشتى ۋە بويۇن ئەگدى (يُمْشَقْلَنُورْ // يُمْشَقْلَنْماقْ yumxak̡lanur - yumxak̡lanmak̡).

يُمْغَقْلَنْدِيْ yumoɋak̡landï يۇمغاقلاندى، يۇملاقلاندى، يۇملاقلاشتى. يُمْغَقْلَنْدِيْ نانكْ 160 III yumoɋak̡landï nəŋ — نەرسە يۇمغاقلاندى، يۇملاقلاندى (يُمْغَقْلَنُورْ - يُمْغَقْلَنْماقْ // yumoɋak̡lanur - yumoɋak̡lanmak̡).

يقْغَنْلَنْدِيْ yavoɋanlandï: ارْ اشغْ يقْغَنْلَنْدِيْ ər axïoɋ yavoɋanlandï — ئادەم ئاشنى گۆشسىز ھېسابلىدى ۋە كەم يېدى (يَقْغَنْلَنُورْ - يَقْغَنْلَنْماقْ yavoɋanlanur - yavoɋanlanmak̡).

يلْغُنْلَنْدِيْ yïloɋunlandï يۇلغۇنلاشتى، يۇلغۇن ئۆستى. يِرْ يلْغُنْلَنْدِيْ yər yïloɋunlandï — يەر يۇلغۇنلاشتى (يلْغُنْلَنُورْ - يلْغُنْلَنْماقْ yïloɋunlanur - yïloɋunlanmak̡).

161 III خۇداغا شۈكۈر، مىسال بۆلۈمى تۈگىدى.//



[1] بۇ سۆزنىڭ ئەرەبچىسى «الرَّجُلُ — ئادەم» دېيىلگەن. بىز ئەسلىگە ئاساسەن «ئۇ» دەپ ئالدۇق.

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

ئايىغۇچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئېتى بىلەن باشلايمەن

## ئۈچ ھەرپلىك سۆزلەر بۆلۈمى
## ئىككى ھەرپلىك ئىسىملار بابى[1]

تاهْ تاهْ tah tah تاھ - تاھ. لاچىن ئۈچۈرۈلغاندىن كېيىن چاقىرىش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان سۆز. بۇ يەردىكى «ھ - ḥ» تىنىۋېلىشنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن قوشۇلغان.

خُوهْ خُوهْ quh quh چۇھ - چۇھ. ئاتنى ماڭدۇرۇش ۋە ئىتتىكلىتىش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان سۆز.

162 III

كاهْ كاهْ kəh kəh كاھ - كاھ، ماھ - ماھ. ئىتنى چاقىرىش//ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان سۆز.

ماهْ məh «مە، ئال» مەنىلىرىنى بىلدۈرىدىغان ياردەمچى سۆز. بىر نەرسىنى بەرگەن ۋاقىتتا ئېيتىلىدۇ.

## بۇ بابتىكى مىساللار

ياهْ yəh ھە. «ماقۇل، خوپ، شۇنداق» مەنىلىرىنى بىلدۈرىدىغان ياردەمچى سۆز بولۇپ، «اتْ تُتْ at tut ئاتنى تۇت» دېگەن كىشىنىڭ سۆزىگە جاۋاب ئورنىدا «ياهْ yəḥ — ماقۇل» دېيىلىدۇ. تېز سۆزلىگەندە ھەرپى لىن چۈشۈپ «تَهْ تَهْ tah tah، خُهْ خُهْ quh quh، كَهْ كَهْ kəh kəh، مَهْ məh، يَهْ yəh» دېيىلىدۇ. شۇڭا، بىز بۇلارنى مەنقۇس بابىدا كۆرسەتتۇق. چۈنكى، ھەرپى لىن يېزىقتا ئەمەس، نۇتۇقتا چۈشۈپ قالىدۇ. بۇ سۆزلەردىكى «ه - ḥ» ھەرپى پەقەت تىنىۋېلىش

---

[1] ئاپتور بۇ يەردە بۇ سۆزلەرنىڭ ئىككىنچى ھەرپلىرى بولغان ھەرپى ئىللەتلەرنى تاشلاپ يېزىش مۇمكىنلىكىنى كۆزدە تۇتىدۇ.

ئۇچۇن خىزمەت قىلىدۇ. ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «فَبِهُدا هُمْ اقْتَدِهْ وَلَمْ يَتَسَنَّهْ» دېگەن سۆزلىرىدىكىگە ئوخشاش. بۇ يەرلەردە سۆز ئاخىرىدا كەلگەن «ە – h» ھەرپى تىنىۋېلىشنى بىلدۇرۇش ئۈچۈن قوشۇلغان.

«ە – h» ھەرپى ساپ تۈرك تىلىدا يوق. پەقەت «اَرْ اَهْلَدِى ər ahladi» — ئادەم ئاھلىدى، يەنى ئاھ//ئۇردى» سۆزىدىلا ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە بۇ كۆكرەكتىن چىققان بىر تاۋۇشقا تەقلىد قىلىنغان سۆزدۇر. «ئۆكە» سۆزى «اُوهي üḫi» دېيىلىسىمۇ، ساپ تۈركلەر بۇنى//«اُوكِي üki» دەيدۇ. خوتەن ۋە كەنچەك تىللىرىدا «ە – h» تاۋۇشى ئۇچرىسىمۇ، بۇ تۈركچە ئەمەس، ئۇلار تۈركلەر يۇرتىغا كېيىن كەلگەن كىشىلەردۇر.

163 III

493

## فَعْلْ fə'l، فُعْلْ fu'l، فِعْلْ fi'l شەكىللىرىدە ئوتتۇرا ھەرپى ساكىنلىق سۆزلەر بابى

تُوبْ tüp تۈپ، كۆتەك. ھەرقانداق نەرسىنىڭ تۈپى. يغاچْ تُوبِى yiꞑaq tüpi — دەرەخنىڭ تۈپى، كۆتىكى.

تُوبْ tüp تۈۋ، تەكت. تامْ تُوبِى tam tüpi — تام تۈۋى. ئادەملەرنىڭ تەكتىگىمۇ «تُوبْ tüp» دېيىلىدۇ. «تُوبْلُكْ ارْنْ tüplüg ərən — تۈپلۈك ئادەم، تېگى - تەكتى بار ئادەم» دېگەن سۆز شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

164 III

تُوبْ top توپ، پومزەك. بۇ «تُبِقْ topik» سۆزىنىڭ قىسقارتىلمىسى.//

جُوبْ qəp دۈغ، دۆر، تىرىپ. ھەرقانداق نەرسىنىڭ دۈغى، دۆرى. اُزُمْ جُوبِى üzüm qəpi — ئۈزۈم تىرىپى. ياغْ جُوبِى yaꞑ qəpi — ياغنىڭ دۆرى. بُورْ جُوبِى bor qəpi — شاراب دۈغى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

جُوبْ qop چۆپ. تُتْماجْ جُوبِى tutmaq qəpi — چۆپ ئېتىش ئۈچۈن تەييارلانغان يۇپقا كەسمىنىڭ ھەر بىرى.

قُوبْ ḳop خۇشاللىق. اُلْ مَنِى كُرُبْ قُوبْ قِلْدِى ol məni körüp ḳop kïldï — ئۇ مېنى كۆرۈپ سۆيۈندى، يەنى خۇشال بولدى.

كُوبْ küp كۈپ.

كيبْ kəp كەپ، كىپت، قېلىپ. ھەرقانداق نەرسىنىڭ قېلىپى. كَرْبِجْ كيبــى *kərpiq kəpi* — خىش قېلىپى.

كِيبْ kəp كەبى، ئوخشاش، ... دەك. ئوغۇزچە. بُو ارْ انِكْ كِيبــي *bu ər anïŋ kəpi* — بۇ ئادەم ئۇنىڭ ئوخشىشى، ئۇنىڭغا ئوخشاش.

بُوتْ put پۇت، يوتا. 165 III //

بُوتْ but بىر خىل قىممەتلىك، چوڭ يېشىل چەش (پىروزە) بولۇپ، ئۇلۇغلارنىڭ ئوغۇل ۋە قىزلىرى ماڭلىيىغا تاقايدۇ. قِزْ بُوتْ اُريــدى *kïz but oridi* — قىز پىروزە تاقىدى.

بُـــوتْ but ئۇلۇغلارنىڭ سوۋغىسىنى ئېلىپ كەلگەن كىشىگە بېرىلىدىغان ئىنئام، مۇكاپات. بىر كىشىنىڭ سوۋغا قىلىپ ئەۋەتكەن ئېتىنى ئېلىپ كەلگەن كىشىگە بېرىلىدىغان تىللا ياكى قويغا ئوخشاش نەرسىلەرمۇ شۇنىڭغا ئوخشىتىلىپ «بُوتْ *but*» دېيىلىدۇ. 494 //

تيتْ tït تۇز ئۆسىدىغان ئارچا دەرىخى. تاغلاردا ئۆسىدۇ.

جيتْ qit چىت. ئالىچىپار گۈللۈك چىن رەختى.

سُوتْ süt سۈت.

شُوتْ xüt كېلىپ چىقىش، ئۇرۇق - ئەجداد، نەسەب. خوتەن تىلىدا.

تُوجْ tuq تۈچ.

كُوجْ küq كۈچ، قۇۋۋەت.

كُوجْ küq زۇلۇم، زورلۇق. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

166 III

كُوجْ ايلْدنْ كرْسا تُرُو تُنكُلُكْتنْ جقارْ *küq əldin kirsə torü // tünlüktin qïkar*

زورلۇق - زومبۇلۇق ئىشىكتىن كىرسە،
ئىنساپ ۋە قائىدە - يوسۇن تۈڭلۈكتىن چىقار.

زالىمنى «كُجمْجــى *küqəmqi*»، كۈچلۈك ئادەمنى «كُوجْلُــكْ *küqlüg*» دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

كُـــوجْ küq كۈنجۈت. كۈنجۈت يېغى «كُـــوجْ يــاغى *küq yaɣï*» دېيىلىدۇ. چىگىلچە. ئىنەكپىتىنىڭ ئۇرۇقىمۇ چوڭ بولغانلىقى ئۈچۈن «اِنكاكْ كُـــوجى *iŋək küqi*» دېيىلىدۇ.

كَيجْ kəq كەچ. «كَيجْ كَلْدى kəq kəldi —— كەچ كەلدى» دېيىش مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

بُوذْ boż بوي. اُوزُونْ بُوذْلُغْ كشي uzun bożluq kixi —— ئۇزۇن بويلۇق كىشى.

بُوذْ boż دوغداق.

بْوذْ boż: بُوذ مُنْجُقْ boż monquk —— بوز مۇنچاق. بۇ ئېپار بىلەن سۈكتىن [1] ياسىلىدۇ، خوتۇنلار تاقايدۇ.

بُورْ bor شاراب. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

بُورْ بُلْماذِبْ سِرْكا بُلْما bor bolmażip sirkə bolma
167 III
شاراب بولماي//تۇرۇپ، سىركە بولما.

بۇ ماقال قېرىلىق تەمەسسىدە بولغان بالىلارغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

بِيرْ bir بىر. بِيرْ يَرْماقْ bir yarmak —— بىر يارماق.

تُورْ tər (لەۋلەشتۇرۇپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) تۆر، ئۆينىڭ تۆرى. تُورْكا كَـجْ torqə kəq —— تۆرگە ئۆت.

تُـــورْ tor (تولدۇرۇپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) تور، تۇزاق. بۇنىڭ بىلەن بېلىق ۋە قۇشلار تۇتۇلىدۇ.

جُورْ qor پۇتەي. جُورْ اُراغُتْ qor uraqut —— پۇتەي ئايال. ئوغۇزلار يۆگىشىپ ئۆسكەن ئوتنى «جُورْ اُوتْ qor ot» دەيدۇ. ئالدىنقى سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

سُورْ sur شور - شور. ارْ سُورْ سُورْ مُونْ اُبْـتى ər sur sur mün əpti —— ئادەم شورپىنى شورۇلدىتىپ ئىچتى.

495
قُورْ kor قور ~ خور، زىيان. اَرْ قُورْ قِلْدى ər kor kildi —— ئادەم زىيان تارتتى.//

قُورْ kor قور، كۆنەلگۇ. بۇ قاچىنىڭ تېگىدە قالدۇرۇلغان ئازراق قېتىق ياكى قىمىز كۆنەلگۈسى بولۇپ، بۇنىڭ ئۈستىگە سۈت قۇيۇپ قېتىق ئۇيۇتۇلىدۇ ياكى قىمىز ئېچىتىلىدۇ.

168 III
قُورْ kur قۇرۇق. ئوغۇزچە. بۇ سۆز «قُرْغْ kuruq»نىڭ//قىسقارتىلىپ ئېيتىلىشى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] سۈك — ئاملە شىرنىسى، ئەرەب يېلىمى ۋە ئېپار قوشۇپ ياسىلىدىغان بىر خىل دورا.

قُلانْ قُدُغْقا تُشْسا قُورْبَقا اَيْغِرْ بُلُورْ

*kulan kuduqka tüxsə kurbaka ayqïr bolur*

**قۇلان قۇدۇققا چۈشسە، پاقا ئايغىر بولۇر.**

بۇ ئەرەبلەرنىڭ «اِنَّ الْبُغاثَ بِاَرْضِنا تَسْتَنْسِرُ» دېگىنىگە ئوخشاش.

بُوزْ boz بوز. بُوزْ اَتْ *boz at* — بوز ئات. بۇ چىرايلىق رەڭ ئەمەس. ھەرقانداق بىر ھايۋاننىڭ رەڭگى ئاق بىلەن قىزىل ئوتتۇرىسىدا بولسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بُوزْ قُوىْ *boz koy* — بوز قوي.

بُوزْ bөz (لەۋلەشتۈرۈپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) بۆز.

بُوزْ buz (تولدۇرۇپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) مۇز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

بُوزْدَنْ سُوفْ تَمارْ     *buzdan suv tamar*     مۇزدىن سۇ تامار.

بۇ ماقال مىجەزى ئاتىسىنىڭ مىجەزىگە ئوخشايدىغانلارغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

بِيْز bəz بەز. گۆش بىلەن تېرىنىڭ ئارىسىدا پەيدا بولىدىغان بەز.

تُوزْ toz (تولدۇرۇپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) توز، توزان.

تُوزْ toz يايلارغا ئوراپ قويۇلغان قېيىش.

169 III

تُوزْ tüz يۇرت. اِيلْ تُوزْ نَتَكْ *əl tüz nətəq* — ئەل - يۇرت قانداق./

تُوزْ toz تۇپ، ئەسل، يىلتىز. اَنِنْكْ تُوبِى تُوزِى كِمْ *anïŋ tüpi tozi kim* — ئۇنىڭ ئەسلى- نەسلى كىم.

تُوزْ tüz تۈز. تُوزْ يِيرْ *tüz yər* — تۈز يەر.

تُوزْ tuz (تولدۇرۇپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) تۇز.

تِيزْ tiz تىز (پۇتنىڭ تىزى).

تِيزْ[1] təz تېيىز يەر، ئېگىزلىك. پارسلارنىڭ ئۆز قورغانلىرىنى «دِزْ *diz*» دەپ ئاتىشى مۇشۇ سۆزدىن ئېلىنغان. قەشقەرگە يېقىن بىر يايلاقنىڭ ئىسمىمۇ ئېگىزلىككە قارىتىپ «تَرِغْ اَرْتْ تِيزْ *tarïq art təz* — تورغات ئېگىزلىكى» دەپ ئاتىلىدۇ.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى «ت - *t*» فەتھەلىك، ئىككىنچى ھەرپى «ى - يا» كەسرىلىك يېزىلغان. بىز بۇ شەكىلنىڭ بۇ يەردىكى ۋەزنىگە ئۇيغۇن كەلمەيدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭ پارسچىدىكى تەڭدىشى «دِ» ئىكەنلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇ سۆزنى «*təz*» شەكلىدە ئالدۇق.

يەنە بىر يايلاقمۇ «تىزنك تَيزْ *tạzəŋ tạz* —— تەزەك تېز» دەپ ئاتىلىدۇ. يِيزْ اڤي تيز
170 III
*yiz əvi tạz* —— يىز ئەۋى تېز. بارسغانغا يېقىن بىر يايلاقنىڭ ئېتى.//

جيڠْ qiz (ئىككى مەخرەج ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان «ز» بىلەن) تۆمۈر مىخ. تۆمۈر ساۋۇت مىخلىرىنىڭ تۈگۈنچەكلىرىمۇ «جيڠْ *qiz*» دېيىلىدۇ.

496
سُوزْ soz سۆز.//

سيزْ siz سىز. چوڭلارغا ۋە ھۆرمەتلىك كىشىلەرگە قارىتا «سەن» مەنىسىدە ئېيتىلىدىغان سۆز. چىگىلچە. ئەسلىدە بۇنىڭ مەنىسى «سىلەر» دېگەن بولىدۇ. كىچىكلەرگە قارىتا «سَنْ *sən*» دېيىلىدۇ. ئوغۇزلار بۇ سۆزنى بۇنىڭ تەتۈرىچە قوللىنىدۇ.

قُوزْ kuz قۇز، تەسكەي. قُوزْ تاغْ *kuz taq* - تەسكەي تاغ، تاغنىڭ تەسكەي تەرىپى.

بُوسْ bus بۇس، تۇمان. كُوكْ بُوسْ بُلْدي *kok bus boldī* —— بۇستىن ئاسمان قاراڭغۇلاشتى. شۇنىڭدەك اَرْ كُوزِي بُوسْ بُلْدي *ər kozi bus boldī* —— ئادەمنىڭ كۆزى قاراڭغۇلاشتى، يەنى قورساقتا پەيدا بولغان يەلدىن ئادەمنىڭ كۆزى قاراڭغۇلاشتى.

171 III
تُوسْ tus[1]: تُوسْ تُوسْ *tus tus* —— تاس - تۇس. اَنِى//تُوسْ تُوسْ اُرْدي *anï tus tus urdī* —— ئۇنىڭ تونىغا تاس - تۇس ئۇردى.

بُوشْ box بوش، يۇمشاق. بُوشْ كِشي *box kixi* —— بوش (ئەركىن) كىشى. بُوشْ اُراغُتْ *box uraqut* —— بوش خوتۇن، يەنى نىكاھتىن ئاجراشقان خوتۇن. بُوشْ اَلِكْ *box əlik* —— بوش قول، يەنى ئىشتىن ياكى بىر نەرسىدىن بوش قالغان قول. بُوشْ اَتْ *box ət* —— يۇمشاق گۆش. يۇمشاق يەرگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. بُوشْ ات *box at* بوش (قويۇپ بېرىلگەن) ئات. بُوشْ اَڤْ *box əv* —— بوش ئۆي. ئىشلەتمەي قويۇپ قويۇلغان قاچا ۋە ئەسۋابلارغىمۇ «بُوشْ *box*» سۆزى ئىشلىتىلىدۇ.

بيشْ bəx بەش. ساناقتا بەش سانى.

تُوشْ tux تەڭ، تەڭتۇش. اَنِكْ تُوشي *aniŋ tuxī* —— ئۇنىڭ تەڭتۇشى.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز ئاۋۋال «ب - *b*» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن ئۈستىگە ئىككى چېكىت قويۇلۇپ «ت - *t*»غا ئۆزگەرتىلگەن. يازما نۇسخا 165 - بەتتە بۇ سۆزنىڭ مۇشۇ مەنىدە «ت - *t*» بىلەن باشلىنىپ ھەرپى ئىللەتسىز يېزىلغىنىغا قارىغاندا، ئەسلىدە بۇنىڭدىن كېيىنكى «ت - *t*» بىلەن باشلىنىدىغان سۆزلەر قاتارىغا كېلىشى كېرەك ئىدى. بىز ئورنىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

172 III
تُوشْ tux تۇش، ئۇدۇل. بىر نەرسىنىڭ تۇشى// اَقِمْ تُوشى əvim tuxi — ئۆيۈمنىڭ تۇشى، يەنى ئۆيۈمنىڭ ئۇدۇلى.

تُوشْ tөx (لەۋلەشتۈرۈپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) تۆش. كۆكرەكنىڭ ئوتتۇرىسى.

تُـــوشْ tux (تولدۇرۇپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئالتۇن ياكى كۈمۈشتىن ياسالغان، كەمەر تاسمىسىنىڭ ئۇچىغا تاقىلىدىغان توقا.

تُوشْ tüx تۇش ~ چۈش. تُوشْ اُودي tüx ədi — چۈش (چاشگاھ) ۋاقتى.

تُوشْ tüx تۇش ~ چۈش، ئىھتىلام. تُـــوشْ كُـــورْمِشْ اُغْـــلانْ tüx kөrmix oqlan — چۈشەكمىگەن (ئىھتىلام بولغان) ئوغۇل.

تُوشْ tüx تۇش ~ چۈش. تُوشْ يُورْدي tüx yөrdi — چۈش ئۆرۈدى.

تيشْ tïx تىش ~ چىش. ئادەم ۋە باشقىلارنىڭ چىشى.

تيشْ tïx تىش ~ چىش. بوقۇسىنىڭ، ساپاننىڭ چىشى.

تـــيشْ tïx: تـــيشْ اتْ tïx at — قاشقا ئات، قاشقىسى كۆزىگىچە بارغان، قۇلاقلىرىغا يەتمىگەن، بۇرنىغىمۇ سوزۇلۇپ چۈشمىگەن ئات.

173 III
سيشْ sïx شىش، زىخ، زىخچە. تۇتماچ چۆپلىرىنى ئىلىدىغان زىخچە.//

سيشْ sïx ئىششىق.

سـِــيشْ sәx (ئاجىزلىتىپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) تۆلەم. مَـــنْ انكـــا سِـــيشْ بيــرْدمْ mən aŋar səx bərdim — مەن// ئۇنىڭغا تۆلەم بەردىم.
497

قُوشْ k̡ox: قُوشْ اَتْ k̡ox at — خاننىڭ يېنىدا ماڭىدىغان يېتەك ئات.

قُوشْ k̡ox قوش. جۈپ بولغان ھەرقانداق نەرسە. قايچىنى «قُوشْ بِچاكْ k̡ox piqək — قوش پىچاق» دېيىش مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان. ئارغۇچە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قورْقْمِشْ كشيكا قُويْ بشي قُوشْ كُرُنُور
*k̡ork̡mïx kixigə k̡oy baxï k̡ox kөrünür*
قورققان كىشىگە قوي بېشى قوش كۆرۈنەر.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «سَـيشْ» شەكلىدە يېزىلغان. بۇ يەردىكى سۆزلەرنىڭ ۋەزنىگە قارىغاندا، بۇ سۆزنىڭ ئىككى ھەرىكىلىك (ئىككى بوغۇملۇق) بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. بىز ئاپتورنىڭ «بۇ سۆزنى ئاجىزلىتىپ تەلەپپۇز قىلىش لازىم» دېگىنىگە ئاساسەن، بۇ يەردە «س – s»دىن كېيىن كەلگەن «ى – يا» ھەرپىنى ئاجىزلىتىشنىڭ ئىشارىتى بولسا كېرەك دەپ ھېسابلاپ، بۇ سۆزنى «sәx» دەپ ئالدۇق.

بۇ ماقال بىر نەرسىدىن قورققان ۋە ھەتتا شۇ نەرسىنى ئويلىغاندىمۇ قورقۇپ سەكرەپ كېتىدىغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.// 174 III

كيشْ kix قارا بۇلغۇن. بۇنىڭ قۇيرۇقى «كيشْ قُدْرُقى *kix kużruki*» دېيىلىدۇ.

كيشْ kix (ئاجىزلىتىپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ساداق. ئوغۇزلار ۋە ئۇلارغا يېقىن بولغان قىپچاقلار بۇنى بىلمەيدۇ.

ليشْ ləx لەش: شۆلگەي، شال. چىگىلچە. بۇ سۆزنىڭ «بەلغەم» مەنىسىمۇ بار. ليشْ اقْتي *ləx akti* — شۆلگەي ۋە بەلغەم ئاقتى.

مُوشْ mux مۈشۈك. چىگىلچە. ئوغۇزلار بۇنى «جَتُكْ *qətük*» دەيدۇ.

بُوغْ booq بوغجۇما، بوغچا.

تُوغْ tooq توزان. ئاتلارنىڭ تۇياقلىرىدىن چىققان چاڭ ـ توزان.

تُوغْ tuoq دۇمباق. خاننىڭ ھۇزۇرىدا چېلىنىدىغان دۇمباق. «خانْ تُوغْ اُرْدي *han tuoq urdi* — خان نۆۋەت دۇمبىقىنى چالدى» دېگەن ئىبارە شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

تُوغْ tuoq تۇغ، بايراق. تُقُوزْ تُوغْلُغْ خانْ *tokuz tuoqluoq han* — توققۇز تۇغلۇق خان ياكى خاقان. خاننىڭ قول ئاستىدىكى ۋىلايەتلەر ھەرقانچە كۆپىيىپ،// 175 III مەرتىۋىسى يۇقىرى كۆتۈرۈلسىمۇ، تۇغلىرى توققۇزدىن ئاشمايدۇ. چۈنكى، توققۇز سانى خاسىيەتلىك ھېسابلىنىدۇ. خاننىڭ بۇ تۇغلىرى كاككۇك ئاغزى رەڭلىك يىپەك رەختتىن ياسىلىدۇ. بۇمۇ خاسىيەتلىك ھېسابلىنىدۇ.

تُوغْ tuoq تۇغ، تۇغان. سُقْقا تُوغْ اُرْ *suvka tuoq ur* — سۇغا تۇغ باغلا.

تُوغْ tuoq ھەرقانداق بىر نەرسىنىڭ قاپقىقى، ياپقۇچى. «تُنْكْلُكْ تُوغي *tüŋlük tuoqi* — تۈڭلۈك ياپقۇچ» دېگەن سۆز شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

تيغْ tïoq: تيغْ اَتْ *tïoq at* — قارا قىزىل بىلەن ئاچ قىزىل ئوتتۇرىسىدىكى ئات.

جُوغْ quoq: جاغْ جُوغْ قُبْتي *qaoq quoq kopti* — ۋاڭ ـ چۇڭ كۆتۈرۈلدى. بۇ سۆز بەزىدە «جُغي قُبْدي *quoqi kopdi* — ۋاڭ ـ چۇڭ كۆتۈرۈلدى»مۇ دېيىلىدۇ.

جُوغْ qooq (لەۋلەشتۈرۈپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) بوغجۇما، نەرسە سالىدىغان بوغچا.// 498

جُوغْ qooq كۈننىڭ تەپتى. كُونْ جُوغي *kün qooqi* — كۈننىڭ تەپتى.

جُوغْ qooq چوغ. ئوت يېلىنجىسى، ئوت كۆيۈپ چوغ بولغاندىن كېيىن پەيدا بولغان يېلىنجا.// 176 III

جيـــغْ qïoq چىغدان. چىدىردا ياشايدىغانلارنىڭ چىغدىن توقۇيدىغان پەردىسى. چىغ قومۇشتىن ئىنچىكە ۋە يۇمران بولىدۇ.

جيغْ qïoq چى. تۈركلەرنىڭ گەز ئۆلچىمى. بۇ ئەرەب گېزىنىڭ ئۈچتىن ئىككىسىگە تەڭ كېلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن كۆچمەنلەر بۆز ئۆلچەيدۇ.

سيغْ sïoq سىمان. ئوخشىتىش قوشۇمچىسى. ئوخشاتماقچى بولغان ئىسىملارنىڭ ئاخىرىغا ئۇلىنىدۇ. قُلْسِـــغْ ارْ *kulsïoq ər* — قۇل مىجەز ئادەم. بُــو قَــرِي اُلْ اُغْلانْسِـــغْ *bu kari ol oqlansïoq* — بۇ بالا مىجەز قېرى.

تەركىبىدە «ك – *k*» ھەرپى بولغان ۋە ئاجىزلىتىپ ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «غ – *oq*» ئورنىغا «ك – *g*» كېلىدۇ. بو اَرْ اُلْ بَكْسِـــكْ *bu ər ol bəgsig* — بۇ بەگ مىجەز ئادەم. بُو اُغُلْ اُلْ ارْسِكْ *bu oqul ol ərsig* — بۇ چوڭ مىجەز بالا.

قُوغْ k̦ooq كۆزگە ياكى تاماققا چۈشكەن ئەخلەت، خەس.

قُوغْ k̦uoq غۇق. قازْ قاغْ قُوغْ اَتى *kaz kaoq kuoq ətti* — غاز غاق - غۇق قىلدى.

177 III

قيغْ k̦ïoq قىغ. توپىنى يۇمشىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان قىغ.//

ثُوفْ suv[1] يۇڭ يىپتىن قول بىلەن ئۆرۈلگەن قۇر.

سُوفْ suv سۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*suv bərməskə süt bər* — سُوفْ بِيرْماسْ كا سُوتْ بِيرْ

سۇ بەرمىگەنگە سۈت بەر.

بۇنىڭدىن مەقسەت — ساڭا يامانلىق قىلغانغا سەن ياخشىلىق قىل، چۈنكى سېنىڭ ياخشىلىقىڭ ئۇنى ساڭا قۇل قىلىپ بېرىدۇ.

قُــوفْ k̦uv: تُــونْ قَــافْ قُــوفْ بُلْــدى *ton kav kuv boldï* — تون پۈرلەشتى، تون تىكىشىدىن سۆكۈلدى.

بُــوفْ pov پوۋ، ئۇزۇن تۇرۇپ قالغانلىق ياكى بۇزۇلغانلىقتىن ناننىڭ ئۈستىدە پەيدا بولغان كۆك. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

بُوقْ bok̦ پوق. ئوغۇزچە.

---

[1] تۈركىي تىللاردا «ث» ھەرپىنىڭ ئىشلىتىلمەسلىكىگە قارىماي، بۇ سۆز «ثُــوفْ» شەكلىدە يېزىلغان. بۇ يەردىكى سۆزلەرنىڭ تەرتىپى بۇ سۆزنىڭ «س – s» بىلەن باشلىنىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. بىز بۇ ھەقتە بېسىم ئاتالاينىڭ بەرگەن ئىزاھىنى توغرا تېپىپ، بۇ سۆزگە «*suv*» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

499 بُوقْ bok̡ پوك. قاغُونْ بُوقْ يِيرْكا تُشْدِي *k̡aqun bok̡ yərgə tüxdi* — قوغۇن پوك قىلىپ// 178 III يەرگە چۈشتى. ئىچى كاۋاك ھەرقانداق نەرسە يەرگە چۈشۈپ يېرىلسا//«بُوقْ اَتّي *bok̡ ətti* — پوك قىلدى» دېيىلىدۇ. بۇ يېرىلىشتىن چىقىدىغان ئاۋاز.

جُوقْ qok̡: جُوقْ اَرْ *qok̡ ər* — پەسكەش ئادەم. ئوغۇزچە.

جيقْ qïk̡ غىلىك. جيقْ اَتْ كُـراينْ *qïk̡ ət kørəyin* — غىلىك قىلىپ باقە، نوچىلىقىڭنى كۆرەي. بۇ سۆز رەنجىتكۈچىگە تاقابىل تۇرالمايدىغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

سُوقْ suk̡ ئاچ كۆز، تەمەخور. سُوقْ ارْ *suk̡ ər* — تەمەخور، پەسكەش ئادەم. سُوقْ ارْنكـاكْ *suk̡ ərŋək* — كۆرسەتكۈچ بارماق، بىگىز قول. بۇ بارماق ھېرىس بولىدۇ، چۈنكى تاماققا ھەممىدىن بۇرۇن مۇشۇ قول ئۇزىتىلىدۇ.

سيقْ sïk̡ ئاز. ئوغۇزچە. اُلارْدا قُويْ سيقْ اُلْ *olarda k̡oy sïk̡ ol* — ئۇلاردا قوي ئازدۇر.

قاقُوقْ k̡ak̡k̡uk̡ — غاق - غۇق. قازْ قاقُوقْ اتّي *k̡az k̡ak̡k̡uk̡ ətti* — غاز غاق - غۇق قىلدى.

179 III قاقُوقْ k̡ak̡k̡uk̡ قاق. يېرىپ قۇرۇتۇلغان قاق.//بۇ سۆز جۈپ سۆز بويىچە قوللىنىلىدۇ.

بُوكْ pük پوككا. ئويۇندا ئۇشۇقنىڭ دۈم چۈشۈشى. بۇ «جِكْ بُوكْ *qik pük* — چىككا - پوككا» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

بُوكْ bøg بۆ ~ دۆ. ئۆمۈچۈكنىڭ بىر تۈرى. ئىككى تىلنىڭ بىرىدە.

كُـوكْ küg (يۇمشاق «ك - *g*» بىلەن) شېئىرنىڭ ۋەزنى. بُـو يِـيرْ نـاكُوكْ اُزا اُلْ *bu yïr nə küg üzə ol* — بۇ ناخشا قايسى ۋەزىندە.

كُوكْ küg كۈي، ئاھاڭ. اَرْ كُوكْلَنْدي *ər küglandi* — ئادەم كۈيلىدى، يەنى ناخشا ئېيتتى.

كُـوكْ küg ھەر يىلى شەھەر خەلقلىرى ئارىسىدا ئېيتىلىپ يۈرىدىغان ھەزىل، قىزىقچىلىق، كۈلكە. بُو يِلْ بُو كُوكْ كلْدي *bu yïl bu küg kəldi* — بۇ يىل بۇ قىزىقچىلىق (كۈلكە) چىقتى.

---

يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ «قاقُوقْ» شەكلىدە يېزىلىشى بۇ يەردىكى ۋەزنىگە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. «بۇ سۆز جۈپ سۆز بويىچە قوللىنىلىدۇ» دېيىلگىنىگە قارىغاندا، ئاپتور بۇ يەردە بۇ جۈپ سۆزنىڭ «قُـوقْ *k̡uk̡*» قىسمىنى كۆزدە تۇتقان بولسا كېرەك. چۈنكى، «قاق *k̡ak̡*» سۆزى يالغۇزمۇ قوللىنىلىدۇ. شۇڭا، بىز بۇ سۆزنىڭ ترانسكرىپسىيىسىنى «*k̡ak̡k̡uk̡*» دەپ ئالدۇق.

كُوْكْ kög: كُوْكْ يِلْقِي *kög yïlkï* بېشى بوش قويۇۋېتىلگەن ھايۋان. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| كُوْكَلَرْ قَمُغْ تُزُلْدِي | *küglər kamuoq tüzüldi* | [كۈيلەر تولۇق تۈزۈلدى، |
| اَقْرِقْ اِدْشْ تِزِلْدِي // 180 III | *ïvrïk*[2] *iżix tizildi* | ئۆۋرىق، ئىدىش تىزىلدى، |
| سَنْسِزْ اُزُمْ اُزَلْدِي | *sənsiz əzüm üzəldi* | سەنسىز ئۆزۈم ئۈزۈلدى، |
| كَلْكِلْ اَمُلْ اُيْنَلِمْ[1] | *kəlgil amul oynalïm* | كەل، خاتىرجەم ئوينايلى.] |

ھەممە ناخشىلار تۈزۈلدى، ئۆۋرىق، قەدەھلەر تىزىلدى، كۆڭلۈم ساڭا تەلپۈندى، كەل ئەمدى، كۆڭۈلنى تىندۇرۇپ ئوينايلى.

كُوْكْ küg // كۈي، كۈيەك. قوچقار ۋە باشقا ياۋايى ھايۋانلارنىڭ قىشقا يېقىن كۈيلىشى. 500 قُوْيْ كُوْكِي بُلْدِي 181 III *koy* // *kügi boldï* —— قوي كۈيىكى بولدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

كُوْكْ kög ئەينەكنىڭ يۈزىگە چۈشكەن داغ. «كُوْزْنُكْكَا كُوْكْ تُشْدِي *koznüga kog tüxdi* —— ئەينەكنىڭ يۈزىگە داغ چۈشتى» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

كُوْكْ kog داغ. خوتۇنلارنىڭ يۈزىگە چۈشىدىغان داغ. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

كُوْكْ kok (قاتتىق «ك» *k* بىلەن) كۆك، ئاسمان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُوْكَّا سُڤْسَا يُوزْكَا تُشُورْ *kokkə suẓsa yüzgə tüxür*

ئاسمانغا تۈكۈرسە، يۈزگە چۈشەر.

بۇ ماقال «باشقىلارغا يامانلىق قىلساڭ، ئۆزۈڭگە قايتىدۇ» دېگەنگە ئىشارەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

كُوْكْ kok كۆك، كۆك رەڭ. كُوْكْ تُوْنْ *kok ton* —— كۆك كىيىم، كۆك رەڭلىك كىيىم. كۆك رەڭدە بولغان ھەرقانداق نەرسىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. كَنْدْ كُوْكِي *kənd koki* —— يۇرتنىڭ كۆكى، قارىسى، يەنى شەھەرنىڭ تۆت ئەتراپىدىكى باغلار،

[1] بۇ شېئىر بۇنىڭدىن ئىلگىرىكى ئىككىنچى سۆز «كۈي» مەنىسىدىكى «كُوْكْ *küg*»گە بېرىلىشى لازىم ئىدى. بىز ئورنىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

[2] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اَقْرِقْ» شەكلىدە كەلگەن بولسىمۇ، بىز ئۇنىڭ مەنىسىگە قاراپ، ترانسكرىپسىيىسىنى «*ïvrïk*» دەپ بەردۇق.

بوستانلار. بۇنىڭ بىلەن يېشىللىق كۆزدە تۇتۇلىدۇ. كُوكْيُــوقْ *kokyuk* — كۆكيۇق. يېزا-قىشلاقلارنىڭ ۋە تۈركمەنلەرنىڭ چوڭلىرىغا بېرىلىدىغان نام.

182 III

بِيلْ bəl بەل. انِی بیلنْدا تُتْ *anï bəlində tut* — ئۇنى//بېلىدىن تۇت. اُلْ انكَرْ انْجا اشْ بِيرْدِي بِيلْ قِلْدِي *ol aŋar anqa ax bərdi bəl kïldï* — ئۇ ئۇنىڭغا بىقىنى چىققۇچە ئاش بەردى. بىر ئادەمگە تىلىگىنىدىن ئارتۇق تاماق بەرگەن كىشىگىمۇ «بِيلْ قِلْدِي *bəl kïldï*» دېيىلىدۇ. چىگىلچە.

تُولْ tul تۇل. تُولْ اُراغُتْ *tul uraqut* — تۇل خوتۇن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يَاوْلاقْ تِيلِغْ بِيكْدًا كرُو يَلِنكُوسْ تُول يِيكْ

*yavlak tïllïq bəgdən kərü yalïŋus tul yəg*

تىلى يامان ئەردىن يالغۇز تۇللۇق ياخشى.

يەنى تىلى يامان ئەرلىك بولغاندىن، تۇل ئولتۇرغان ياخشى.

تُــولْ tol (ئاجىزلىتىپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) تۇل ئېلىش ۋاقتى. ئوغۇزچە. ئېلىنغان تۇلگىمۇ «تُولْ *tol*» دېيىلىدۇ.

تِيلْ tïl تىل. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

ارْدَمْ باشِي تِيلْ *ərdəm baxï tïl* ئەدەپ - ئەردەمنىڭ بېشى تىل.

بۇ ماقال ئەرەبچىدىكى «اَلْمَرْءُ مَخْبُوٌّ تَحْتَ لِسانِه» دېگەن ماقالغا توغرا كېلىدۇ.

183 III

تِيلْ tïl تىل، سۆز. «اُيْغُرْ تِيلِي *uyqur tïli* — ئۇيغۇر تىلى»،//«خِتايْ تِيلِي *hïtay tïli* — خىتاي تىلى» دېگەن سۆز شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

تِيــلْ tïl تىل، ھاقارەت. اُلْ بِكْكــا تِيــلْ تكُــرْدِي *ol bəgkə tïl təgürdi* — ئۇ بەگكە تىل تەگكۈزدى.//

501

تِيلْ tïl تىل، جاسۇس. يغيدَنْ تِيلْ تُتِّ *yaqïdan tïl tutti* — دۈشمەندىن تىل (جاسۇس) تۇتتى.

جِيلْ qil سەت. ئوغۇزچە.

جِيلْ qil تەندىكى تاياق ئىزى.

سُولْ sol سۆل. گۆش ۋە دەرەختىكى ھۆللۈك. سُولْ لُكْ اتْ *sollüg ət* — چالا پىشقان، قېنى قېچىپ بولمىغان گۆش. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*səgüt səliŋə kažïŋ kasïŋa* سُكُتْ سُولِنكا قَذِنْكْ قاسنكا

سۆگەت سۆللۈكى بىلەن، قېيىن قاتتىقلىقى بىلەن.

يەنى سۆگەت ئۆچۈن ھۆللۈك قانچىلىك ياراشسا، قېيىن دەرىخى ئۈچۈن قاتتىقلىق شۇنچە يارىشىدۇ.

سُولْ sol سول. سُولْ اَلِكْ *sol əlik* — سول قول.

184 III

سِيلْ sil زىل، سۇلەي. سِيلْ كِشِي *sil kixi* — سۇلەي ئادەم//زىل تاماق ئادەم، يەنى تاماقنى ئاز يەيدىغان ئادەم. سِيْل اَتْ *sil at* — سۇلەي ئات.

قُولْ kol قول.

قُولْ kol تاغنىڭ تۆپىسىدىن تۆۋەنگە قاراپ چۈشكەن، دارىدىن يۇقىرى بولغان يەر، تاغ باغرى. اُبْرِي قُولِي *opri koli* — دارىنىڭ قولى.

قُولْ kol قىلىچ ۋە پىچاقنىڭ يۈزىگە ئويۇلغان نوكەش. بۇنىڭغا كۆپىنچە ئالتۇن بىلەن ھەل بېرىلىدۇ. بۇنى «قلجْ قُولِي *kïlïq koli*» دەيدۇ.

كُولْ kəl كۆل، كۆلچەك. سۇ يىغىلىپ قالغان يەر. اِسِغْ كُولْ *isig kəl* — ئىسسىقكۆل. بارسغاندىكى بىر كۆلنىڭ ئېتى. ئۇزۇنلۇقى ئوتتۇز پەرسەخ، كەڭلىكى ئون پەرسەخ كېلىدۇ. كُرُنكْ[1] *kərüŋ kəl* — كۆرۈڭكۆل. قەشقەر تاغلىرىدىكى «بِيز *yiz*»[2] كۆلنىڭ ئېتى//ئەترابى ئوتتۇز پەرسەخ كېلىدۇ. سِذِنْكْ كُولْ *sižiŋ kəl* — سىزىڭكۆل، بۇ يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش بىر كۆلنىڭ ئېتى بولۇپ، ئۇ «قچنكارْ باشِي *koqŋar baxi* — قوچقار بېشى»غا يېقىن. يُلْدُزْ كُولْ *yulduz kəl* —

185 III

يۇلتۇزكۆل، كۆچا بىلەن «كِيكت *kiŋüt*»[3] ۋە ئۇيغۇر چېگرىسىدىكى بىر كۆلنىڭ ئېتى. اايْ كُولْ *ay kəl* — ئايكۆل، «اُجْ *uq* — ئۈچ»قا يېقىن بىر يەرنىڭ ئېتى. تَرِنْكْ كُولْ *təriŋ kəl* — تەرىڭكۆل، «اِكِي اُغُوزْ *iki əgüz* — ئىككى ئۆگۈز» چېگرىسىدىكى بىر كۆلنىڭ ئېتى.

---

[1] بۇ سۆز «كُولْ — كۆل» سۆزىگە كەلتۈرۈلگەن مىساللاردىن بولغاچقا، بىز «كُرُنكْ كُولْ» بولسا كېرەك، دەپ، ترانسكرىپسىيىدە «*kəl*» سۆزىنى قوشتۇق.

[2] يازما نۇسخىدا «بِيز» شەكلىدە يېزىلغان بۇ سۆزنىڭ ھېچقانداق ھەرىكىسى يوق، بىسىم ئاتالاي بۇ سۆزنى «يِزْ *yiz* — چىغ» بولسا كېرەك، دەپ تونۇغان، بىز بۇنى مۇۋاپىق كۆردۇق.

بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «كِيكت» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، يازما نۇسخا 83 ـ بەتتە «كُنكُت *küŋüt*»، 603 ـ بەتتە «كنكُت *kiŋüt*» يېزىلغان. بىز بۇ سۆزنىڭ ئىككى خىل ئوقۇلۇش ئېھتىماللىقىنى كۆزدە تۇتۇپ ترانسكرىپسىيىدە «*kiŋüt*» دەپ ئالدۇق.

تېكىست

بۇ كۆللەردىن ھەر بىرىنىڭ ئەتراپى قىرىق ياكى ئوتتۇز پەرسەخ كېلىدۇ. تۈرك شەھەرلىرىدە بۇنداق كۆللەر كۆپ. مەن پەقەت ئىسلام شەھەرلىرىدىكى كۆللەرنىڭ چوڭلىرىنىلا كۆرسەتتىم.

كُولْ كُبُكــِي kəl دېڭىز.// دېڭىز كۆپۈكىنى «تَنكزْ كُبُكى təŋiz kəpüki» دېمەي، «كُولْ كُبُكى kəl kəpüki» دېيىش شۇنىڭدىن كەلگەن. // 502 186 III

تِيمْ tim تورسۇق. ئىچىملىك تولدۇرۇلىدىغان تۇلۇم. تِيمْجى timqi — مەيچى، ئىچىملىك ساتقۇچى. بەزىلەر ئىچىملىك ساتقۇچىنى «تِيمْ tim » دېسىمۇ، ئاۋۋالقىسى توغرا. چۈنكى، «جِي qi // qi» شۇغۇللانغۇچىنى بىلدۈرىدۇ.

سيم sïm: سيم سَمْراق sïm sïmrak — بىر خىل تاماق. باش پىشۇرۇلغاندىن كېيىن، ئۇششاق توغرىلىپ، دورا ـ دەرمەك ئارىلاشتۇرۇلۇپ بىر قاچىغا سېلىنىدۇ ۋە ئۈستىگە ئاچچىق قېتىق قۇيۇلۇپ، سىڭىشكەندىن كېيىن يېيىلىدۇ. چىگىلچە.

قُومْ kom قوم. تۆگە قومى. تۆگە يوپۇقىنىڭ ئىچىگە سامان تىقىپ تىكىلىدۇ، ئۇنىڭ ئېگىزلىكى تۆگە ئۆركىشىگىچە كۆتۈرۈلىدۇ، ئاندىن تۆگىگە توقۇلىدۇ. بۇ «تڤى قُومي təvə komï — تۆگە قومى» دېيىلىدۇ.

قُومْ kum دولقۇن. سۇ دولقۇنى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

kəlüm kumï kopsa kalï tamïoq itər — كُلُمْ قُومى قُبْسا قلى تامغْ اتارْ

kərsə anï bilgə kixi səzgə pütər // — كُرْسا اَنِ بِلْكا كِشِي سُوزْكا بُتارْ 187 III

[كۆلۈم (سۈيى) دولقۇنلىسا، تامنى ئىتتىرەر،

ئۇنى ئاقىل كىشى كۆرسە سۆزگە پۈتەر.]

ئەگەر كۆلۈمنىڭ سۈيى دولقۇنلىسا، گويا ئۆيۈمنىڭ تېمىنى ئۆز جايىدىن ئىتتىرىۋېتىدىغاندەك ئۇرىدۇ، ئەقىللىق ئادەم ئۇنى كۆرسە، سۆزۈمگە چىنپۈتىدۇ.

نُــومْ nom نوم، دىن، شەرىئەت. «تَنْكْــرِى نُــومِى təŋri nomï — تەڭرىنىڭ دىنى ۋە شەرىئىتى» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان. ھەممە دىنلارغا «نُومْ nom — نوم» دېيىلىدۇ. بۇ چىنلىقلارنىڭ سۆزىدۇر.

تُونْ ton تون، كىيىم.

تُونْ tun تىنچ، تىنچلىنىش. كُنْكُلْ تُونْ بُلْدِي *koŋül tun boldi* — كۆڭۈل تىندى، خاتىرجەم بولدى.

تُونْ tun تۇن، تۇنجى. تُونْ اُغُلْ *tun oqul* تۇن بالا، مەيلى ئوغۇل، مەيلى قىز بولسۇن، خوتۇننىڭ تۇن بالىسى. تۇنجى قىز «تُون قِيزْ *tun kïz* » دېيىلىدۇ. خوتۇننىڭ دەسلەپكى ئېرى «تُونْ بَكْ» *tun bəg* دېيىلىدۇ.

تِنْ tïn تىن ~ تىڭ، ئارام ئالغان، بىكار. تِنْ كِشِي *tïn kixi* — ھېچقانداق مەشغۇلات
188 III
بىلەن شۇغۇللانماي بىكار//يۈرگەن كىشى. بىرنەچچە كۈن ئىشلىتىلمىگەن ھەرقانداق ھايۋانغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

تِينْ tin تىزگىن.

جِيْنْ qïn چىن، ھەق، راست. جِيْن سُوزْ *qïn søz* — چىن سۆز. جِينْ كِشِي *qïn kixi* — ئىشەنچلىك، راستچىل كىشى.

خُونْ hun بىھۇدە، پايدىسىز. خُونْ اِيشْ *hun ïx* — بىھۇدە ئىش، پايدىسىز ئىش. خُونْ
503
خَرا اِيشْلَما *hun hara ixləma* —//بىھۇدە، ئەخمىقانە ئىش قىلما.

سُونْ sun: سُونْ كِشِي *sun kixi* — يۇمشاق تەبىئەتلىك، ساپ دىل كىشى.

سُونْ sun: سُونْ اَلْتُونْ *sun altun* — نۆكچە ئالتۇن. بۇ بىر بارماقتىن بىر گەزگىچە ئۇزۇنلۇقتا بولىدۇ.

سِينْ sïn سىن، بوي - تۇرق. «بُوذْلُغْ سِينْ لِغْ كِشِي *bożluq sïnlïq kixi* — بويى ئۇزۇن كىشى» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان. گۆرمۇ «سِينْ *sïn* » دېيىلىدۇ. چۈنكى، گۆرنىڭ ئۇزۇنلۇقى ئادەمنىڭ بويى بىلەن تەڭ بولىدۇ.
189 III
سِينْ sïn گۆر. قَاتُونْ سِينِي *katun sïnï* — قاتۇن سىنى.//چىن بىلەن تاڭغۇت ئوتتۇرىسىدىكى بىر شەھەرنىڭ ئېتى.

سِينْ sən سەن. كەنچەكچە. تۈركلەر «سِنْ *sən* » دەيدۇ. كەنچەك تىلىدا سۆزلەر كۆپىنچە كەسرىلىك قىلىپ ئېيتىلىدۇ. شۇڭا، ئۇلارنىڭ سۆزلىرىدە ئېنىقسىزلىق بار.

يۇقىرى چىنغىچە بولغان قەبىلىلەر — چىگىل، ياغما، توخسى تىللىرىدا سۆزلەر كۆپىنچە زەممىلىك قىلىپ ئېيتىلىدۇ. رۇمغىچە بولغان جايلاردىكى ئوغۇز، قىپچاق، سۇۋارلارنىڭ تىللىرىدا بولسا، فەتھىلىك قىلىپ ئېيتىلىدۇ. بۇ تۈركلەرنىڭ تۆگىنى «ت — *t*» ھەرپىنى كەسرىلىك قىلىپ «تَڤَى» *təvə*، ئوغۇزلار

ۋە يۇقىرىدا ئېيتىلغان قەبىلىلەرنىڭ فەتھە بىلەن «تَـــوَا» *tawa* » دېگىنىگە ئوخشاش. تۈركلەر «د – *d*» ھەرپىنى كەسرىلىك قىلىپ «بَــرْدِمْ *bardïm* — باردىم» دەيدۇ. بۇ قائىدىگە مۇۋاپىق. ئوغۇز ۋە باشقىلار بولسا، «د – *d*» ھەرپىنى فەتھىلىك قىلىپ «بَرْدَمْ *bardam* — باردىم» دەيدۇ. بۇ قائىدىگە خىلاپ. ئارغۇلار ئۆتكەن زامان پېئىللىرىدا «د – *d*» ھەرپىنى زەممىلىك قىلىپ، «كَلْــدُمْ *kəldüm* — كەلدىم»، «بَـــرْدُمْ *bardum* — باردىم» دەيدۇ. بۇ قائىدىدىن تېخىمۇ يىراق. قەبىلىلەرنىڭ ئارىسىدىكى پەرق مانا شۇ.

190 III

شِينْ xïn تەخت؛ تۆشەك. چىگىلچە.//

قُونْ kon قوي. ئارغۇچە. «ن *n* » ھەرپى «ى يــا»نىڭ ئورنىغا ئالماشقان. قائىدە شۇنداق، بۇ يۇقىرىدا ئېيتىلغانىدى.

قِينْ kïn قىن. قىلىچ ۋە پىچاقنىڭ قىنى.

كُونْ kon كۆن. ئات تېرىسى «اَتْ كُــونِي *at koni*» دېيىلىدۇ. بەزىدە بۇ سۆز ئادەمنىڭ تېرىسى ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدۇ. اَنِنْكْ كُونِي قُرِيدِي *anïŋ koni kurïdi* — ئۇنىڭ تېرىسى قورۇدى، يەنى ئۆلدى. تۆگە تېرىسىنى «تَڤَى كُونِي *tavə koni*» دېيىشىمۇ مۇشۇ سۆزدىن ئېلىنغان. بۇ سۆز تېرە ئاشلىنىشتىن بۇرۇن ئېيتىلىدۇ.

504

ئاشلانغاندىن كېيىن «قُغُوشْ *koqux*» دېيىلىدۇ.//

مُونْ mun مۇڭ، دەرد ـ ئەلەم؛ ئەيىب، يېتىشسىزلىك. مُونْ كِشِي *mun kixi* — مۇڭلۇق ئادەم، كۆڭلى سۇنۇق ئادەم. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*yalïŋuk oqlï munsuz bolmas* يَلنكُوقْ اُغْلِي مُونْ سُزْ بُلْمَاسْ

191 III

ئادەم بالىسى ئەيىبسىز بولماس.//




بُويْ boy شۇمشە. يېيىلىدىغان بىر خىل ئوت. ئوغۇزچە.

بُويْ bəy بۆ ~ دۆ. ئۆمۈچۈكنىڭ بىر تۈرى. بۇ سۆز «بُوغْ *boq*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ. توغرىسى ئاشۇ.

بُويْ boy (قاتتىق تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) قەبىلە، ئۇرۇق. ئوغۇزچە.

تونۇش بولمىغان ئىككى ئادەم كۆرۈشكەندىن كېيىن، ئالدى بىلەن سالاملىشىدۇ، كېيىن «بُويْ كِمْ boy kim — قايسى قەبىلىدىن» دەپ سورايدۇ. جاۋاب بەرگۈچى «سلْغُرْ saloqur — سالغۇر قەبىلىسىدىن» دەيدۇ ياكى كىتابنىڭ بېشىدا بايان قىلىنغان قەبىلە ناملىرىدىن بىرىنى ئېيتىدۇ، بۇ قەبىلە بۆلىكىلىرىنىڭ ئىسمىلىرىدۇر. ئاندىن كېيىن سۆزلىشىشكە باشلايدۇ ياكى ئۆز يوللىرىغا كېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئۇلار بىر ـ بىرىنىڭ قەبىلىسىنى بىلىشىدۇ.

تُويْ toy قارارگاھ، قوشۇن قارارگاھى. «خــانْ تُــويْ han toy — خاننىڭ قارارگاھى» دېگەن سۆز شۇنىڭدىن ئېلىنغان. بۇنى ئوغۇزلار بىلمەيدۇ.// 192 III

تُويْ toy: تُويْ اُوتِي toy oti — دورا قىلىنىدىغان بىر خىل ئوت.

تُويْ toy لاي، ساپال لېيى، ساپال ياسايدىغان لاي. «تُــويْ اشــجْ toy əxiq — ساپال قازان» دېگەن سۆزمۇ مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

تُويْ toy دوغداق. «ذ - ژ» ھەرپىنى «ى - يا»غا ئالماشتۇرۇپ ئېيتىدىغانلارنىڭ تىلىدا شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇنىڭ «تُــوذْ toż» دەپ ئېيتىلىدىغان شەكلىمۇ بار. چىگىلچە.

قُويْ k̦oy قوي. قُويْ يِــلِي k̦oy yīlī — قوي يىلى. تۈركىي خەلقلەردىكى ئون ئىككى مۇچەل يىللىرىدىن بىرىنىڭ نامى.

قُويْ k̦oy قويۇن. تونىنىڭ قوينى. «النْ قُويْقا سُــقْ əlik k̦oyk̦a suk̦ — قولنى قويۇنغا تىق» دېگەن ئىبارە مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

قُويْ k̦oy دارىنىڭ تېگى. جىلغىنىڭ ئويمان يېرى.

## بۇ بابتىكى مىساللار

يُــوبْ yup: يــابْ يُــوبْ yap yup — ھىيلە، ھىيلە ـ مىكىر.// بۇ جۈپ سۆز بولۇپ، «يُــوبْ yup» سۆزى يالغۇز ئىشلىتىلمەيدۇ. ئوغۇزلارنىڭ «الْ انِي يُــوبْلادِى ol ani yupladī — ئۇ ئۇنىڭغا ھىيلە ئىشلەتتى» دېگىنى مۇشۇ سۆزدىن ئېلىنغان. 193 III

يُوتْ yut جۈت. قىشتا ھايۋانلارنى سوغۇقتا توڭلىتىپ ئۆلتۈرىدىغان جۇدۇن.

يار yar يار.

يِيرْ yər يەر.

505
يِــــيرْ yər رەختنىڭ بىر يۈزى.//بۇ ئۆرۈشتە مەلۇم بىر رەڭ ئاساسىي ئورۇندا بولۇپ، ئارقاقتىكى رەڭ شۇنىڭغا مۇناسىپ كۆرۈلگەن يۈزىدۇر. مەسىلەن: «يَشِــلْ يِيرْلِــكْ بَـــرْقِنْ yaxil yərlig barqin — يېشىل يۈزلۈك يىپەك رەخت» دېسەك، يېشىللىق بۇ رەختتە ئۈستۈن ئورۇندا تۇرىدۇ، باشقا رەڭلەر قوشۇمچە ئورۇندا تۇرىدۇ.

يِيرْ yïr ئىر ~ جىر، ناخشا، كۈي.

يُوزْ yüz يۈز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يُوزْكا كُورْما اَرْدَمْ تَلا yüzgə kərmə ərdəm tilə
194 III
يۈزگە//قارىما، ئەردەم تىلە.

يەنى يۈزىنىڭ سەت ـ چىرايلىقلىقىغا قارىما، ئۇنىڭ ئەدەپ ـ ئەخلاقىغا قارا. بۇ «عِصامْ»نىڭ «اِنَّما الْمَرْءُ بِاَصْغَرَيْه بِقَلْبِه وَلِسانِه» دېگىنىگە ئوخشاش.

يِيزْ yiz چىغ. بۇنىڭدىن چىغدان توقۇيدۇ؛ بۇ قومۇشتىن ئىنچىكە ۋە يۇمران بولىدۇ.

يُوشْ yux ياش. ياشْ يُوشْ yax yux — ئوتياش، كۆكتات. «يُــوشْ yux» سۆزى يالغۇز قوللىنىلمايدۇ.

يِيشْ yïx ئېنىش، يەر تۆۋىنى. «اَرْتْ يِــيشْ art yïx — ئۆرە ـ ئېنىش» دېگەن سۆز شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

يُـــوغْ yooq نەزىر. ئۆلۈك كۆمۈلگەندىن كېيىن ئۈچ كۈنگىچە ياكى يەتتە كۈنگىچە بېرىلىدىغان ئاش.

يُوقْ yuk يۈك. ياقْ يُوقْ yak yuk — قاچا يۈكى. «اَياقْ يُقى ayak yuki — قاچا يۈكى» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان. يەنە يىراق تۇغقانلارمۇ «يَــاقْ يُــوقْ قَــداشْ yak yuk kadax» دېيىلىدۇ.

195 III
يُوقْ yok يوق. اُلْ مُنْدا يُوقْ ol munda yok — ئۇ بۇ يەردە يوق.//

يوكْ yük قوْشنىڭ پېيى.

يېكْ yig ئېغىزدۇرۇق. يَكوُنْ يِيكِي yügün yigi — يۈگەننىڭ ئېغىزدۇرۇقى.

يېكْ yəg «ياخشى» مەنىسىدىكى ياردەمچى سۆز. بۇ بىر نەرسىنىڭ يەنە بىر نەرسىدىن ئارتۇقلۇقىنى بىلدۈرىدۇ. بُــو اَتْ اَنْــــدا يېـــكْ bu at anda yəg — بۇ ئات ئۇنىڭدىن ياخشى.

يېكْ yig خام، پىشمىغان. يېكْ اتْ yig ət — پىشمىغان، خام ئەت (گۆش). ھەرقانداق خام نەرسىمۇ «يېكْ yig» دېيىلىدۇ.

يېـــكْ yik (قاتتىق «ك - k» بىلەن) يىك. «   ئەلىف» بىلەن «يـــكْ ik» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ. بۇ ئەرەبچىدىكى «انْمعىَّ و يِنْمعىَّ»، «انْدَدْ و يِنْدَدْ» سۆزلىرىدىكى ھەرپ
506 196 III
ئالمىشىشقا ئوخشايدۇ.///

يوْلْ yol يول. سەپەرگىمۇ «يوْلْ yol» دېيىلىدۇ. نكَرْ يُـــولْ جقْـــتِي aŋar yol qïkti — ئۇنىڭغا يول چىقتى، ئۇ سەپەرگە چىقىدىغان بولدى. بۇ تۇيۇقسىز سەپەر چىقىپ قالغانلىقتا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

يُولْ yul بۇلاق.

يېلْ yəl يەل، شامال.

يېلْ yəl جىن، جىن شامىلى. ارْ يېلْپِنْدِي ər yəlpindi ئادەمگە شامال دارىدى، يەنى جىن چاپلاشتى.

يېمْ yəm يەم، يېمەك، تاماق. يېمْ كلْدُرْ yəm kəldür — تاماق كەلتۇر.

يُونْ yun: يُونْ قُـسْ yun kux — توز، توز قۇشى. يُـونْ ارقْ yun arïk — يۇنئارىق. بالاساغۇنغا يېقىن بىر يايلاقنىڭ ئېتى.
197 III
يېنْ yən يەن. ئادەمنىڭ ئەت - يېنى.//



تېكست

يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «يكـــونْ» شەكلىدە يېزىلغان، بىز ھەرپى ئىللەت «و ـ ۋاۋ» كەلگەن بوغۇمنىڭ فەتھەلىك بولمايدىغانلىقىنى كۆزدە تۇتۇپ، بۇ سۆزگە «yügün» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.




تابْ tap تېرىدىكى يارا ياكى تاياق ئىزى. اُلْ انی تابْ تابْ اُرْدی ol anī tap tap urdī — ئۇ ئۇنى ھەر تەرەپتىن تېز - تېز ئۇردى.

سابْ sap ساپ. قىلىچ ۋە پىچاقنىڭ سېپى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُغْلانْ اِيشى اِيشْ بُلْماسْ اُغلاقْ مُنكُزِي سابْ بُلْماسْ

*ooqlan ïxï ïx bolmas ooqlak müŋzi sap bolmas*

بالىنىڭ ئىشى ئىش بولماس، ئوغلاق مۈڭگۈزى ساپ بولماس.

سابْ sap نۆۋەت. بىرەر سۆزگە جاۋاب بېرىشتىكى نۆۋەت. ئۇن تارتىش، يەر سۇغىرىش نۆۋىتىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. 198 III اُلْ سُوزْ كالى سابْ بيرْماسْ[2] ol sozləqəli sap bərməs — ئۇ سۆز نۆۋىتىنى قولدىن بەرمەس. ئۇن تارتىش ۋە باشقىلارغىمۇ «سنكْ سابْ كلدي sənin sap kəldi سېنىڭ نۆۋىتىڭ كەلدى» دېيىلىدۇ.

شابْ xap شاپ. شابْ شابْ xap xap — شاپ - شاپ، شاق - شۇق. اُلْ اَنى شابْ شابْ بُيُنْلدى ol anī xap xap boyunladī ئۇ ئۇنىڭ بوينىغا شاق - شۇق ئۇردى، يەنى شاپىلاقلىدى. اُلْ قاغُونْغْ شابْ شابْ ييدي ol kaoqunuoq xap xap yədi — ئۇ قوغۇننى شاپ - شاپ قىلىپ يېدى، شاپتۇل ۋە باشقا سۇلۇق نەرسىلەرنى

---

[1] بۇ بابتىكى سۆزلەر ئىچىدە «و – ۋاۋ» بىلەن كەلمىگەن سۆزلەرمۇ كۆپ، شۇنىڭدەك خېلى بىر قىسىم سۆزلەر «فَعْلْ fəəl» ۋەزنىگە توغرا كەلمەيدۇ. كۆچۈرۈلۈشتە سەۋەنلىك بولسا كېرەك.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «سُوزْكالي» شەكلىدە يېزىلغان. بىز كۆچۈرۈشتە «كالي gəli» قوشۇمچىسىدىن ئالدىن يېتىل ياسىغۇچى «لا – la // lə» قوشۇمچىسى ئۇنتۇلغان دەپ ھېسابلاپ، بۇ سۆزنى «sozləqəli» دەپ ئالدۇق.

شاپىلدىتىپ يېپىشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ سۆز ئەرەبچىدىكى «الشَّيْب»گە ئوخشايدۇ، ئۇ كالپۇكنى تامشىغاندا چىققان ئاۋۇشنى بىلدۈرىدۇ.

199 Ⅲ

قابْ k̦ap تۇلۇم.//

507

قـــابْ k̦ap قاپ، قاچا.//ھەرقانداق نەرسىنىڭ قېپى «قـــابْ *k̦ap*» دېيىلىدۇ. بۇ ئەرەبچىدىكى «اَلْفَـــرْسْ» سۆزىگە ئوخشايدۇ، بۇ ئەسلىدە «ئاتنىڭ گەردىنىگە ئۇرۇش» مەنىسىدىكى سۆز ئىدى، كېيىن ھەرقانداق ئات ئۆلتۈرۈش ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدىغان بولغان.

قابْ k̦ap قاپ. ئانىنىڭ قورسىقىدا بالىنى ئوراپ تۇرغان قاپ. ئەگەر بالا شۇ قاپ بىلەن تۇغۇلسا، بەختلىك ھېسابلىنىپ «قابْلِغْ اُغُلْ *k̦aplïq oqul*» دېيىلىدۇ.

قـــابْ k̦ap (كۆچمە مەنىدە) تۇغقان. اُلْ منـــكْ بـــرْلا اُيـــا قـــابْ اُلْ *ol məniŋ birlə uya k̦ap ol* — ئۇ مەن بىلەن بىر قورساقتىن چۈشكەندەك يېقىن تۇغقان.

جاتْ qat قۇدۇق. ئوغۇزچە.

قابْ[1] k̦at قات. ھەممە تىكەنلىك دەرەخلەردە بولىدىغان مېۋە. افغو قـــاتى *avïlk̦u k̦ati* — ئاۋىلقۇ دەرىخىنىڭ مېۋىسى.// 200 Ⅲ سـنجغان قـــاتى *sïnqoqan k̦ati* — قاراقات ياكى قىزىلقات. ئۇنى سىقىپ قېتىقىغا ئارىلاشتۇرۇپ، ئاندىن رەڭ بېرىش ئۈچۈن تۇتماچقا قوشىدۇ. يەمەك، قىپچاق، قاي، تاتار، چۇمۇل قەبىلىلىرىنىڭ تىلىدا ھەرقانداق دەرەخ مېۋىسى «قات *k̦at*» دېيىلىدۇ.

ساجْ saq تاۋا.

قاذْ k̦aż كىشىنى ئۆلتۈرىدىغان شىۋىرغان. «قاذْ بُلْدى *k̦aż boldï* — شىۋىرغان چىقتى» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان. بۇ تاغلاردا ياز ۋە قىش كۈنلىرى، چۆل - جەزىرىلەردە قىش كۈنلىرى بولىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «قابْ» شەكلىدە كەلگەن بولسىمۇ، بۇ يەردىكى سۆزلەرنىڭ كېلىش تەرتىپى ۋە بۇ سۆزنىڭ مىسالدىكى شەكلىگە ئاساسەن «*k̦at*» دەپ ئالدۇق.

كَلْدي اَسِنْ اَسْنَيُو *kəldi əsin əsnəyü* [غۇر - غۇر شامال قوزغالدى،
قاذْقا تُكَلْ اسْنَيُو *każka tügəl üsnəyü* شىۋىرغانغا پۈتۈنلەي ئوخشايتتى؛
كِرْدي بُذُنْ قسْنَيُو *kirdi bożun kasnayu* خەلق تىترىشىپ كەتتى،
201 III
قَرا بُلتْ كُكْرَشُورْ *kara bulīt kəkrəxür*// قارا بۇلۇت گۈركىرىشەر.]

شامال سوقتى، ئۇ شامال سوغۇقلۇقىدىن شىۋىرغانغا ئوخشاپ كەتتى؛ كىشىلەر غال - غال تىترەشتى، قارا بۇلۇتلار گۈركىرەشتى.

بارْ bar بار. بىر نەرسىنىڭ بىر يەردە بار ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سۆز. «سَنْدا يرْمَاقْ بارْمُو *səndə yarmak barmu* —— سەندە يارماق (پۇل) بارمۇ» دەپ سورىسا، باشقا بىرى «بار *bar* —— بار» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. بۇ، ئەرەبچىدىكى «لَيْسَ» سۆزىنىڭ ۋە تۈركچىدىكى «يُوقْ *yok* —— يوق» سۆزىنىڭ تەتۈرى.

بارْ bar: بارْ يكَدا *bar yigdə* —— نانجىگدە.

تارْ tar تار. تار بولغان ھەرقانداق نەرسە. تارْ اڤْ *tar əv* —— تار ئۆي. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

508

تار tar سال. بىر نەچچە تۇلۇمغا يەل بېرىلىپ، ئاغزى باغلىنىدۇ. ئاندىن//ئۇلار بىر - بىرىگە چېتىلىپ، سۇنىڭ ئۈستىدە سۈپىغا ئوخشاش بىر نەرسە ياسىلىدۇ. كېيىن

202 III

بۇنىڭ//ئۈستىگە ئولتۇرۇپ سۇدىن ئۆتىدۇ. بۇ قومۇش ۋە شاخلاردىنمۇ ياسىلىدۇ. ياباقۇ ۋە تاتار تىللىرىدا.

تارْ tar سېرىقياغنىڭ دۇغى، يەنى ياغ ئېرىتىلىپ ئېلىنغاندىن كېيىن، قازاننىڭ تېگىدە چۆكۈپ قالغان دۇغ.

تارْ tər ئىش ھەققى، ئىش ھەققى ئۈچۈن بېرىلگەن پۇل. ئىشلەمچىنى[1] «تَرْجي *tərqi*» دېيىشمۇ مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

تَرْجي[2] tər تەر.

جارْ qar: جارْ جَرْمقْ *qar qarmak* —— بالا - چاقا.

---

[1] بۇ سۆزدە «جي *qi*» قوشۇمچىسى ئوشۇق يېزىلىپ قالغان، بىز ئۇنىڭ مەنىسىگە ئاساسەن «*tər*» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

[2] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «الاَسِيْرُ» دېيىلگەن. بۇ سۆزگە بېرىلگەن ئىزاھتىكى «اُجْرَةُ الاَجِيْرِ» دېگەن سۆزگە قارىغاندا «تەرجى» «الاسِيْر» ئەمەس، «الاَجِيْر» بولۇشى كېرەك. شۇڭا، تۈزىتىپ ئالدۇق.

قارْ kar قار.

بازْ baz يات، ئەجنەبىي. يـاتْ بـازْ ياذُلْـدى *yat baz yaźïldï* — ياتلار ئايرىلىشتى، تارقىلىشتى.

تازْ taz تاز. تازْ اَتْ *taz at* — چىپار ئات. تازْ قُوىْ *taz ķoy* — توقال قوي. تـازْ يـيرْ *taz yər* — ئۆسۈملۈك ئاز ئۈنىدىغان، زەي، شورلۇق يەر. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

203 III

*taz at tavarqï bolmas* تازْ اَتْ//تَفارْجى بُلماسْ

چىپار ئات يۈك كۆتۈرەلمەس.

چۈنكى، ئۇنىڭ تۇيىقى يامان بولىدۇ.

قازْ kaz غاز.

قازْ kaz ئافراسىياپنىڭ قىزىنىڭ ئېتى بولۇپ، «قَزْوِينْ *kazwïn* — قازۋىن» شەھىرىنى ئۇ بىنا قىلغان. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «قازْ اُيْـنى *kaz oyni* قاز ئويۇنى» دۇر، چۈنكى ئۇ قىز شۇ يەردە تۇراتتى ۋە ئويناتتى. شۇڭا، بەزى تۈركلەر «قَـزْوِينْ *kazwïn* — قازۋىن»نى تۈرك ئېلىنىڭ چېگرىلىرىدىن بىرى ھېسابلايدۇ. «قُمْ *kum* — قۇم» شەھىرىمۇ چېگرا ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى، «قُـمْ *kum* — قۇم» تۈركچە سۆزدۇر. ئافراسىياپنىڭ قىزى بۇ يەردە دائىم ئوۋ قىلاتتى. بەزىلەر «مَرْوَالشّـاهجانْ *mərwəxxahijan* — مەرۋەششاھىجان» شەھىرىنىمۇ تۈرك چېگرىسىدىكى شەھەر ھېسابلايدۇ. چۈنكى، قىزنىڭ ئاتىسى «تُنكَـا اَلْـپْ ارْ *toŋa alp ər* — توڭا ئالپ ئەر» ئاشۇ ئافراسىياپنىڭ ئۆزىدۇر. ئافراسىياپ «طَمْهُـورَثْ *təmhurəs* — تەمھۇرەس» تىن ئۈچ يۈز يىل كېيىن «مَـرْوْ *mərw* — مەرۋ» شەھىرىنى بىنا قىلغان. بەزىلەر پۈتۈن «مـاورا ألنّهْـرْ

204 III

*mawəraunnəhr* — ماۋەرائۇننەھر»نى تۈرك ئېلى دەپ ھېسابلايدۇ. ئۇ//«يَنْكَنْـدْ *yənkənd* — يەنكەنت»تىن باشلىنىدۇ. ئۇنىڭ يەنە بىر ئېتى «دِزْ رُوِيـنْ *diz ruyin* — مىس شەھىرى»دۇر. ئۇنىڭ مۇستەھكەملىكىگە قاراپ شۇنداق دېيىلگەن. بۇ «بُخارا *buhara* — بۇخارا»غا يېقىن. بۇ يەردە ئافراسىياپنىڭ قىزى قازنىڭ ئېرى «سِـياوُش *siyawux* — سىياۋۇش» ئۆلتۈرۈلگەن.

509

مەجۇسىيلار ھەر يىلى بىر كۈن بۇ يەرگە كېلىپ//«سِـياوُش *siyawux*» ئۆلگەن

جايدا يىغىلىشىدۇ، قۇربانلىق قىلىپ، قېنىنى ئۇنىڭ قەبرىسىگە ئېقىتىدۇ. بۇنداق قىلىش ئۇلارغا ئادەت بولۇپ قالغان. پۈتۈن «ماورا ألنَّهْر» mawaraunnahr — «يَنْكَنْدْ» yənkənd »دىن شەرقىچە بولغان يەرلەرنى تۈرك شەھەرلىرى دېيىشىمىزنىڭ دەلىلى شۇكى، «سَمَرْقَنْدْ» samərkənd — سەمەرقەنت» «سَمِزْكَنْدْ» səmizkənd — سەمىزكەنت» دەپ ئاتىلىدۇ. «شاشْ» xax — شاش» «تَشْكَنْدْ» taxkənd — تاشكەنت» دېيىلىدۇ. شۇنىڭدەك «اُوزْكَنْدْ» ɵzkənd — ئۆزكەنت»، «تُنْكَنْدْ» tünkənd — تۈنكەنت» دېگەن ناملارمۇ بار. بۇ شەھەرلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ ئېتى تۈركچە «شەھەر» مەنىسىدىكى «كَنْدْ» kənd — كەنت» سۆزى قوشۇلۇپ ياسالغان. تۈركلەر بۇ شەھەرلەرنى بىنا قىلىپ

205 III

ئۆزلىرى ئات قويغان. بۇ ئاتلار ھازىرغىچە قوللىنىلىۋاتىدۇ. بۇ يەرلەردە پارسلار كۆپەيگەندىن كېيىن، ئۇلار ئەجەم شەھەرلىرىگە ئوخشاپ قالغان. ھازىر پۈتۈن تۈرك ئېلىنىڭ چېگرىسى «اَبِسْكُونْ» abisqün (كاسپى)» دېڭىزى بىلەن ئايلىنىپ، رۇم ئېلىدىن ۋە «اُوزْجَنْدْ» ɵzqənd — ئۆزكەنت»تىن چىنغىچە سوزۇلىدۇ. ئۇزۇنلۇقى بەش مىڭ پەرسەخ، ئېنى ئۈچ مىڭ پەرسەخ، ھەممىسى سەككىز مىڭ پەرسەختۇر.

قازْ سُفِى kaz suvi — قاز سۈيى إيلا īla — ئىلى دەرياسىغا قۇيۇلىدىغان چوڭ بىر دەريانىڭ ئېتى. بۇنداق ئاتىلىشىنىڭ سەۋەبى، ئافراسىياپنىڭ قىزى ئۇنىڭ بويىدا بىر شەھەر بىنا قىلغان. بۇ ئىسىم ئۇنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان.

قازْ kaz ھەرقانداق دەرەخنىڭ قوۋزىقى، پوستى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قاذِنْكْ قاسنكا kažīŋ kasīŋa

قېيىن قاتتىقلىقى بىلەن[1].

بۇ يەردە «ز — z» ھەرپى «س — s»غا ئالماشقان. چۈنكى، «ز — z» ھەرپى ئۆزىدىن ئاۋۋال كەلگەن سۆزدە ئۆز ھەسسىسىنى ئالغانلىقتىن كېيىنكى سۆزدە

---

[1] بۇ ماقال ئەسلىدە «قېيىن پوستى بىلەن» بولۇشى كېرەك ئىدى، بىز ئەرەبچىسىدىكى مەنىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

«ز – z» ھەرپىگە ئورۇن قالمىغان[1]. «ز – z»نىڭ «س – s»غا ئالمىشىشى ئەرەبچىدىمۇ بار. مەسىلەن: «بُوزى وَ بُوصى، لَزَق وَ لَصق، بُزاقْ وَ بُصاقْ» دېگەنگە ئوخشاش.

206 III

باشْ bax باش.

باشْ bax يارا، جاراھەت. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُنِ بَرِرْ كَيِكْ نِكْ كُوزِنْدا اَذِنْ باشى يُوقْ

*kəni barīr kəyikniŋ kəzində ażīn baxī yok*

توغرا كەتكەن كېيىكنىڭ كۆزىدىن باشقا يارىسى يوق.

يەنى ئىككى تەرىپىگە قارىماي، ئۇدۇل كېتىۋاتقان كېيىكنىڭ كۆزىدىن باشقا يارىسى يوق. بۇ كۆز ھەقىقەتتە يارا ئەمەس دېگەنلىكتۇر. بۇ ماقال ئېغىر ئىشقا يولۇقۇپ، باشقىلارنىڭ ئەيىبلىشىگە ئۇچرىغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

510

تاشْ tax تاش.

تاشْ tax تاش، سىرت. تاشْ تُونْ *tax ton* — تاش تون، سىرتقا كىيىلىدىغان تون.

تاشْ يِرْ *tax yər* — كەڭ بوشلۇق، يېزىق؛ ياقا يۇرت.

ساشْ sax شاش، ئۈركۈگەك. ساشْ اَتْ *sax at* — شاش ئات، ئۈركۈگەك ئات.

207 III

قاشْ kax قاش. كۆز ئۈستىدىكى قاش.

قاشْ kax قاشتاش. بۇ بىرخىل سۈزۈك تاش بولۇپ، ئاق ۋە قارا رەڭلەردە كۆرۈلىدۇ. بۇنىڭ ئېقىنى گۇلدۇرمامىدىن، ئۇسسۇزلۇقتىن ۋە چاقماق چۈشۈشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئۈزۈككە كۆز قىلىدۇ.

قاشْ اُكُوزْ *kax oguz* — قاش ئۆگۈز. خوتەن شەھىرىنىڭ ئىككى يېنىدىن ئاقىدىغان ئىككى دەريا. بىرى، «اُرُنْكْ قاشْ اُكُوزْ *ürüŋ kax oguz* — يۇرۇڭقاش دەرياسى» دېيىلىدۇ. بۇ يەردىن سۈزۈك ئاق تاش چىققاچقا، دەريامۇ شۇ نام بىلەن ئاتالغان. يەنە بىرى، «قرِ قاشْ اُكُوزْ *kara kax oguz* — قاراقاش دەرياسى» دېيىلىدۇ. بۇ يەردىن سۈزۈك قارا تاش چىقىدۇ. بۇ تاشلار دۇنيانىڭ باشقا جايلىرىدىن چىقمايدۇ، پەقەت مۇشۇ يەردىنلا چىقىدۇ.

---

[1] بۇ جۈملىنىڭ ئەرەبچىسىدە مۈجمەللىك بار. بىز بېسىم ئاتالاينىڭ تۈزىتىشى بويىچە تەرجىمە قىلدۇق.

قـــاشْ kax قاش، قىرغاق. ھەرقانداق نەرسىنىڭ قېشى، قىرغىقى. يـــارْ قاشـــيْ yar kaxi —— يار قېشى، يارنىڭ قىرغىقى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

باغْ baoq باغ.

بـــاغْ baoq باغ، باغلام. ئوتۇن ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ بېغى. اُتُـنْـكْ بـــاغِي otuŋ baoqi —— 208 III ئوتۇننىڭ بېغى.//

تاغْ taoq تاغ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تاغْ تاغْقا قَوُشْماسْ كِشِي كِشيكا قَوُشُورْ

*taoq taoqka kavuxmas kixi kixigə kavuxur*

تاغ تاغقا قوۋۇشماس، كىشى كىشىگە قوۋۇشار.

يەنى ئىككى تاغ بىر - بىرىگە قوۋۇشمايدۇ، چۈنكى ئۇلار ئۆز جايلىرىغا ئورناپ كەتكەن، كىشىلەر كۆپ ۋاقىت ئۆتۈپ كەتسىمۇ، بىر - بىرلىرى بىلەن ئۇچرىشىپ تۇرىدۇ. بۇ ماقال ئۇزۇن ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن سۆيگىنى بىلەن كۆرۈشكەن كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

داغْ daoq داغ. ئات ۋە باشقا ماللارغا بېسىلىدىغان تامغا. پارسلار بۇ سۆزنى تۈركلەردىن ئالغان. بۇنى پارسچە سۆز دېيىشكە بولمايدۇ؛ ئۇلاردا تۈركلەرنىڭكىدەك چارۋا بولمىغاچقا، بۇنداق سۆزلەر نەدە بولسۇن؟ مەن بۇ سۆزنى مۇسۇلمانلار چېگرىلىرىدىمۇ ئاڭلىدىم.

داغْ ذاغْ daoq żaoq «ياق، ئەمەس» مەنىسىدە كېلىدىغان ياردەمچى سۆز. ئارغۇچە. اُلْ اَنْدَغْ داغْ اُلْ *ol andaoq daoq ol* —— ئۇ ئۇنداق ئەمەس. كېيىن ئوغۇزلار «ياق، ئەمەس» مەنىسىدىكى «ذاغْ اُلْ» *żaoq ol* سۆزىنى ئارغۇلاردىن ئېلىپ، ئۇنى 511 «تَكُـــلْ» *təgül* دەپ ئۆزگەرتكەن. چۈنكى، ئوغۇزلار ئارغۇلارغا قوشنا.// تىللىرىدا 209 III ئارىلىشىش بار.//

ساغْ saoq ئەقىل. ئوغۇزچە.

ساغْ saoq زېرەكلىك، پەم. ئوغۇزچە. سَنْدا ساغْ يُوقْ *səndə saoq yok* —— سەندە پەم يوق.

ساغْ saoq ساق، ساغلام. يِينِكْ ساغْمُو *yəniŋ saoqmu* —— تېنىڭ ساقمۇ. ســـاغْ ســـوقْ *saoq suv* —— ساق سۇ، ساپ سۇ.

ساغ saq: ساغ الك saq alik — ئوڭ قول. بۇ سۆزلەرنىڭ ھەممىسى ئوغۇزچە. تۈركلەر بۇ سۆزلەرنى بىلمەيدۇ.

ساغ saq ساۋا. يوڭ ساۋايدىغان چۆۋىق.

ساغ saq: ساغ ياغ saq yaq — سېرىقياغ.

ساغ saq ساپ. ساغ كُنكُل saq kөŋül — ساپ كۆڭۈل، ئاق كۆڭۈل.

ساڤ sav ماقال. ساقدا مُندغ كلر savda mundaq kəlir — ماقالدا مۇنداق كەلگەن.

ساڤ sav قىسسە.

210 III

ساڤ sav ھېكايە، چۆچەك.//

ساڤ sav خەت، خەت - چەك.

ساڤ sav سۆز.

ساڤ sav خەۋەرلەر، رىۋايەتلەر. پەيغەمبەرنى «ساڤچى savqï» دېيىش مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان. چۈنكى، ئۇ ئەلچىلىك قىلىپ خەۋەرلەرنى يەتكۈزىدۇ. قىسسىلەرنى سۆزلەپ بېرىدۇ. ساڤچى savqï — ئەلچى. قۇدىلار ئوتتۇرىسىدا بېرىپ - كېلىپ ئەلچىلىك قىلىدىغان كىشى. ساڤچى savqï — مەن يوقىرىدا ئېيتقاندەك، بۇنىڭ سۆزىنى ئۇنىڭغا يەتكۈزىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| بِلْكا اَرَنْ سَڤْلَرِنْ اَلْغِلْ اُكُتْ | bilgə ərən savlarïn alqïl øgüt |
| اذْكو سَڤِغْ اَذْلسا اُوزْكا سِنكارْ | əẑgü savïq əẑləsə øzgə siŋər |

[بىلىملىك ئادەملەرنىڭ سۆزلىرىدىن نەسىھەت ئال،
ياخشى سۆز تەسىر قىلسا قەلبكە سىڭەر.]

211 III

ئاقىللارنىڭ سۆزلىرىنى ئۆزۈڭگە نەسىھەت دەپ// قوبۇل قىل، چۈنكى ياخشى سۆز تەسىر قىلسا، ئىنساننىڭ قەلبىگە سىڭىدۇ.

شاڤ xav شاپ . ئۇشلەڭگە ئوخشاش بىر خىل ئوت. ئُچ uq — «ئۇچ»تا ئۇنىڭ بىلەن كېيىم يۇيۇلىدۇ.

قاڤ kav چاقماق چېقىپ ئوت تۇتاشتۇرۇلىدىغان پىلىك.

---

بۇ ئۇسۇملۇكتىن ھازىرمۇ شاخار ئېلىنىدۇ.

قاڤ k̦av: تُونْ قَڤْ قُوڤْ بُلْدى ton k̦av k̦uv boldi — تون ناچار تىكىلگەنلىكتىن
تارتىشىپ قالدى.

لاڤ lav موم. پىچەتلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان موم.

قاقْ k̦ak̦ قاق. شاپتۇل قېقى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

قاقْ k̦ak̦ قاق. قاقْ سُوڤْ k̦ak̦ suv — قاق سۇ، توختام سۇ.

باكْ bəg بەگ.

512
باكْ bəg خوتۇننىڭ ئېرى.//ئۇ ئۆيدە بەگكە ئوخشىغانلىقتىن شۇنداق دېيىلىدۇ.

تَــاكْ təg تەك ~ دەك. ئوخشىتىش ياردەمچىسى. اُلْ اَنْــدَغْ تَــاكْ ol andaq təg — ئۇ
212 III
ئۇنداقتەك، ئۇ شۇنداق ئوخشايدۇ.//

جاكْ qək بىرخىل يىپ رەخت بولۇپ، بۇنىڭدىن يەمەكلەر ئۈچىسىغا ئارتىدىغان يېپىنچا
تىكىپ كىيىدۇ.

ناكْ nək تىمساھ، لەھەڭ. ناكْ يِلانْ nək yilan ئەجدىھا. ناكْ يِلى nək yili — لەھەڭ
يىلى. تۈركىي خەلقلەردىكى ئون ئىككى مۈچەل يىللىرىدىن بىرىنىڭ نامى.
بۇ كىتابنى يازغان ۋاقتىمىز (تۆت يۈز) ئاتمىش توققۇزىنچى يىلى —
ناكْ يِلي nək yili لەھەڭ يىلىدۇر.

بالْ bal بال، ھەسەل. سۇۋار، قىپچاق ۋە ئوغۇز تىللىرىدا. تۈركلەر بۇنى «ارِي يَــاغِي
ari yaqi» دەيدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *bardi saŋa yək utru tutup bal* | بَرْدِي سَنكا ياكْ اُوتْرُو تُتُبْ بالْ |
| *barqin kəzipən təlü yuvqa bolup k̦al* | بَرْجنْ كَذِبَنْ تَلُو يُقْغا بُلُبْ قالْ |

[شەيتان سېنى قارشى ئېلىپ بال تۇتتى،
213 III
يېپەك كىيدىڭ، چۈشەنمىدىڭ، ئەقىلسىز بولۇپ قال.]//

شائىر مۇنداق دەيدۇ: شەيتان سېنى قارشى ئېلىپ ساڭا بال (بۇنىڭ بىلەن
دۇنيانىڭ لەززىتى كۆزدە تۇتۇلىدۇ) تۇتتى، سەن ئۇنىڭغا ئالدىنىپ يېپەك كىيدىڭ،
سەن ئۇنىڭ ھىيلە ـ مىكرىنى بىلمىگىنىڭچە ئەقىلسىز بولۇپ قېلىۋەر.

تالْ tal تال. زىلۋا بويلۇق كىشىمۇ زىلۋالىقتا تالغا ئوخشىتىلىپ «تالْ بُوذْلُغْ tal božluq»
دېيىلىدۇ. بۇ سۆز كۆپىنچە زىلۋا، نازۇك بويلۇق قىزلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

جالْ qal ئالا. جالْ قُوىْ *qal koy* —— چال قوي، ئالا قوي.

سالْ sal سال. «تار *tar*» سۆزىمۇ مۇشۇ مەنىدە.

سالْ sal سىر. يېلىمدىن ياسالغان يېپىشقاق نەرسە. چىن قاچا ـ قومۇچلىرى ۋە شۇنىڭغا

ئوخشايدىغان نەرسىلەرگە سۇرتۇلگەندىن كېيىن، ئۈستىگە گۈل سىزىلىدۇ.

تامْ tam تام.

سامْ sәm: امْ سامْ *sәm am* —— داۋا، ئەم. «سامْ *sәm*» سۆزى يالغۇز ئىشلىتىلمەيدۇ، جۈپ

سۆز بولۇپ كېلىدۇ.

تان tan سەلكىن. ئەتىگەن، ئاخشامدا چىقىدىغان سالقىن شامال.// III 214

قامْ k̦am كاھىن، شامان.

خانْ han خان. تۈركلەرنىڭ ئەڭ چوڭ پادىشاھى. ئافراسىياپنىڭ ئوغۇللىرىمۇ «خانْ *han*»

دېيىلىدۇ. ئافراسىياپنىڭ ئۆزى «حاقانْ *hak̦an*» دېيىلىدۇ. بۇ نامنىڭ بېرىلىشى

توغرىسىدا ئۇزۇن بىر ھېكايە بار.

سان san سان. ساناق سان.// 513 قُوىْ سانِى نَجا *koy sanī nәqa* —— قوينىڭ سانى نەچچە، قوي قانچە.

قانْ k̦an قان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قانِغْ قانْ بِرْلا يُوماسْ *k̦anīq̦ k̦an birlә yumas*

قاننى قان بىلەن يۇغىلى بولماس.

بۇ توپىلاڭ سۇلھى بىلەنلا تىنچىتىلىدۇ، دېگەنلىكتۇر.

مانْ man: مانْ قِشْلاغْ *man kīxlaq̦* —— مانقىشلاق. ئوغۇزلار ئېلىدىكى بىر يەرنىڭ ئېتى.

مانْ كَنْدْ *mankәnd* —— مانكەنت. قەشقەرگە يېقىن بىر شەھەرنىڭ ئېتى. كېيىن

خاراب بولغان[1].// III 215

مانْ man: مانْ ياشْلِغْ قُوىْ *man yaxlīq̦ koy* —— تۆت ياشتىن ئاشقان قوي. بۇ سۆز

قويدىن باشقىغا ئىشلىتىلمەيدۇ.

---

[1] بۇ شەھەر خارابىسى ھازىرغىچە « *mankәnt* > *mәŋgәn* » نامى بىلەن ئاتىلىپ كەلمەكتە. شۇ شەھەر يېنىدىكى قەشقەر كونىشەھەر ناھىيە توققۇزاق بازار ئىچى مەھەللىسىمۇ مۇشۇ نام بىلەن ئاتىلىدۇ.

## ھەرپى ئىللەت بىلەن ئاخىرلاشقان سۆزلەر

بایْ bay باي. بایْ یغاجْ *bay yıɣaq* — بايىغاچ. « کُجا *kuqa* — كۇچا » بىلەن «اُجْ *uq* — ئۇچ» ئارىسىدا، «اُجْ *uq* — ئۇچ»قا يېقىن بىر يەرنىڭ ئېتى.

تایْ tay تاي. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| تَكُرْ مَنِكْ ساقِمي بِلْكالَكا اَیْ | *təgür məniŋ savīmī bilgələgə ay* |
| تنَرْ قلی اتَتْسا قسْرَقْ سنِ تایْ | *tīnar ķalī atatsa ķīsrak sīnī tay* |

[يەتكۈز مېنىڭ سۆزۈمنى، بىلىم ئەھلىلىرىگە ئېيت،
تاي ئات بولۇپ قالسا، بايتال تىنىدۇ.] // 216 III

سۆزۈمنى ئاقىللارغا يەتكۈزگىن، ئەگەر بايتالنىڭ تېيى چوڭىيىپ ئات قاتارىغا كىرسە، بايتال ئارام ئېلىپ قالىدۇ، چۈنكى ئۇ ئانىسىنىڭ ئورنىغا مىنىلىدۇ.

سایْ say ساي.

سایْ say: سایْ یَرقْ *say yarīķ* — تەڭگىلىك ساۋۇت.

قایْ ķay قاي. تۈركىي قەبىلىلەردىن بىرى.

## بۇ بابتىكى مىساللار

یابْ yap: یابْ یُوبْ *yap yup* — ھىيلە، ھىيلە ـ مىكىر. یابْ یُوبْ قِلْدي *yap yup ķildi* — ھىيلە ـ مىكىر ئىشلەتتى.

يَاتْ yat يات، ئەجنەبىي. يــاتْ كشــى *yat kixi* — يات كىشى. «يــاتْ بــازْ يَــذِلْ 217 III *yat baz yažïl* — ياتلار، ئەجنەبىيلەر//تارقىلىپ كەتسۇن» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

يـــــاتْ yat يادا. يامغۇر ياغدۇرۇش ۋە شامال چىقىرىش ئۈچۈن يادا تېشى بىلەن قىلىنىدىغان كاھىنلىق.

ياز yaz ياز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يازنْ قتغْلنْسا قيشنْ سَڤْنُورْ *yazïn katïqlansa kïxïn səvnür*

يازدا قاتتىق ئىشلىسە، قىشتا سۆيۈنەر.

ياسْ yas زىيان، زەرەر. *anïŋ təlim yasï təgdi* — ئۇنىڭغا كۆپ زىيان تەگدى[2].

ياسْ yas ئۆلۈم، ھالاكەت. ئوغۇزچە. *anïŋ oqlï yas boldï* — ئۇنىڭ ئوغلى ئۆلدى.

ياشْ yax ياش، كۆز يېشى. كُوزْمْ ياشي اَقْدى *kozüm yaxï akdï* 514 //كۆز يېشىم ئاقتى.

ياشْ yax ياش، ئوتياش، كۆكتات. ياشْ ييدمْ *yax yẹdim* — ئوتياش يېدىم.

ياشْ yax ياش، يېڭى. *yax at* — ياش گۆش. 218 III //

ياغ yaoq ياغ، سۇياغ. *saoq yaoq* — سېرىقياغ. ئوغۇزلار چاۋا ياغنى «*yaoq*» دەيدۇ.

ياقْ yak: ياقْ يُوقْ *yak yuk* — قاچا يۇقى. يىراق تۇغقانلارغا «يــاقْ يُــوقْ قــادشْ *yak yuk kadax*» دېيىلىدۇ. بۇ ئۇنىڭ بىزگە يېقىنلىقى قاچا يۇقىغا ئوخشاش دېگەنلىكتۇر.

ياكْ yək شەيتان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «ياتْ بازْ يذلْ» شەكلىدە بېرىلگەن. بېسىم ئاتالاي بۇنىڭ «ياتْ بازْ يذلْنْسونْ» بولۇشى كېرەكلىكى توغرىسىدا ئىزاھ بەرگەن. بىز بۇ پىكىرنى توغرا تاپتۇق ۋە شۇنداق تەرجىمە قىلدۇق.

[2] بۇ جۈملە ئەرەبچىدە مۇشۇنداق بېرىلگەن. بىزچە، ئەسلىي تېكىست بويىچە «ئۇنىڭ كۆپ زىيىنى تەگدى» بولۇشى كېرەك.

بلْمشْ ياكْ بلْماذُكْ كشيدًا ييكْ *bilmix yək bilməżük kixidən yəg*

تونۇش ئەمەس كىشىدىن تونۇش شەيتان ياخشى.

بۇ ماقال تونۇشلارنىڭ ھۆرمىتىنى ساقلاشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

يالْ yal يال ~ يالى. ئاتنىڭ يالى. ھەممە تۈركىي تىللاردا. اتْ يـالى *at yali* — ئات يالى، يال ئۆسىدىغان جاي.

يامْ yam كۆزگە ۋە باشقا نەرسىلەرگە چۈشۈپ قالىدىغان خەس، ئەخلەت.

219 III

يانْ yan يانپاش سۆڭەكنىڭ بېشى. يانپاش سۆڭىكىمۇ «يانْ *yan*» دېيىلىدۇ.//




يايْ yay باھار، ئەتىياز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُوزْ كلكى يايىنْ بَلكُولُكْ *küz kəligi yayïn bəlgülüg*

كۈزنىڭ كېلىشى ئەتىيازدىن بەلگىلىك بولىدۇ.

بۇ ماقال ئاخىرى قانداق بولىدىغانلىقى بېشىدىن بەلگىلىك بولىدىغان ئىشلار ھەققىدە ئېيتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

يايْ كُركنكا انَنْما *yay kərkiŋə ïnanma*

سُڤْلرْ ازا تَيَنْما *suvlar üzə tayanma*

اسزْلكلكْ انُنْما *əsizlikig anunma*

تلْدا جقارْ اذْكُو سُوزْ *tïlda qïkar əżgü səz*

[يازنىڭ گۈزەللىكىگە ئىشەنمە،

220 III

سۇغا تايانما،//

يامانلىققا تەييارلانما،

تىلىڭدىن ياخشى سۆزلەرنى چىقار.]

ئــەتىيازنىڭ رەڭمــۇرەڭ گۈزەللىكلىرىگــە ئىشــەنمە، ئۇنىڭــدىن ياخشىلىق كۈتمە: سۇغا تايانما، چۈنكى دۇنيا نېمەتلىرىنىڭ شېرىنلىكىگە، ئەتىيازنىڭ مەيىن شامالىرىغا ئىشىنىش سۇغا تايانغانغا ئوخشاشتۇر، يامان ئىشلارغا تەييارلانما، تىلىڭدىن ھەر ۋاقىت خەلق سەندىن خۇشال بولىدىغان چىرايلىق سۆزلەرنى چىقارغىن.




بۇ باب ۋە بۇ بابقا ئوخشاشلارنى «مەنقۇس» دەپ ئاتىدۇق. چۈنكى، بۇ بابتىكى سۆزلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى يۇمشاق ھەرپ — ھەرپى لىن چۈشۈپ قېلىپ، سۆز يېزىلىشتا ئەمەس، ئېيتىلىشتا ئىككى ھەرپلىككە ئايلىنىدۇ، لېكىن ئۇنىڭ ھەرپلىرى// [515] يېزىقتا تولۇق بولىدۇ. «قول»نى بىلدۈرىدىغان سۆز «قُــوِلْ» شەكلىدە تولۇق يېزىلىدۇ. لېكىن، ئېيتىلىشتا «وِ ۋاۋ» ھەرپى چۈشۈپ قالىدۇ. «انىنْ قُلـىنْ اَلْـدى *anïŋ kolïn aldï* — ئۇنىڭ قولىنى تۇتتى» دېگەندە، بۇ سۆز «قۇل» مەنىسىدىكى «قُـالْ»غا ئوخشاپ قالىدۇ. «شامال» مەنىسىنى بىلدۈرىدىغان «يىيلْ *yəl*» سۆزىمۇ شۇنداق، ئېيتىلىشتا «ى ـ يا» چۈشۈپ قالىدۇ. «انىنْ يىـى كُوجْلُـكْ *anïŋ yəli küqlüg*» — ئۇنىڭ شاملى كۈچلۈك» [221 III] دېگەندە،// بۇ سۆز «يىل» مەنىسىدىكى «يىلْ»غا ئوخشاپ قالىدۇ. بۇ مەنقۇس بابىدىكى ھەممە ئىسىم ۋە پېئىللارغا ئومۇمىيدۇر.

بۇنىڭدىن تۈرك تىلى بىلەن ئەرەب تىلىنىڭ يانمۇيان يۈرىدىغانلىقىنى كۆرگىلى بولىدۇ. چۈنكى، ئەرەب تىلىدا پېئىللاردا «زِنْ، بِزِنْ، كَـانْ، يكِـلْ» سۆزلىرىدىن بۇيرۇق ياسىلىپ «زِنْ، كَـلْ» دېيىلگەندە، ھەرپى لىن چۈشۈپ قالىدۇ. تۈرك تىلى كەڭ بولغانلىقتىن، بۇ قائىدە پېئىل ۋە ئىسىملاردا ئوخشاشلا ساقلىنىدۇ. ئەرەب تىلىدا بۇ ئەھۋال پېئىللاردىلا ئۇچرايدۇ، ئىسىملاردا ئۇچرىمايدۇ. بۇنى بىلگىن.

## فعَلْ fəəl شەكلىدە «و ــ ۋاۋ» بىلەن كەلگەن سۆزلەر

222 III

جُــوُتْ qüwüt[1] بوياق. قِــزِلْ جُــوُتْ kizil qüwüt — قىزىل// بوياق. اَلْ جُــوُتْ al qüwüt — هال بوياق. كُوكْ جُوُتْ kok qüwüt — كۆك بوياق. ياشِل جُوتْ yaxil qüwüt — يېشىل بوياق. سارِغْ جُوُتْ sariq qüwüt — سېرىق بوياق. يۇمشاق «ڤ – v» بىلەن «جُڤَــت qüvüt» شەكلىدىمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. «جُوُتْ qüwüt» سۆزى بوياقلارنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن ئومۇمىي سۆزدۇر. ئۇلارنى ئايرىش ئۈچۈن، بۇ سۆزنىڭ ئالدىغا رەڭنى بىلدۈرىدىغان سۆزلەر قوشۇلغان.

قُــوُتْ kuwut «قــاغُوتْ kaqut» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ. تۇغۇتتا خۇنسىرىغان خوتۇنلارغا بېرىلىدىغان تاماق. قورۇلغان تېرىق ئۇنى ياغ بىلەن شېكەرگە ئارىلاشتۇرۇلۇپ يېيىلىدۇ.

قُوُجْ kowuq جىن تەگكەنلىك ئەسىرى. بۇنداق ئادەمنى داۋالاشتا يۇزىگە سوغۇق سۇ سېپىپ تۇرۇپ «قُوُجْ قُوُجْ kowuq kowuq» دېيىلىدۇ. ئادراسمان ۋە ئۇد ھىندى بىلەن ئىسرىق سېلىنىدۇ. بۇ سۆز «قجْ قــجْ kaq kaq — ھەي، جىن! قاچ، قاچ» سۆزىدىن ئېلىنغان بولسا كېرەك.//
223 III

كُوُجْ[2] küwüq: كُوجْ يُكُونْ küwüq yügün — كىچىك يۈگەن.

قُوُزْ[3] kowuz «قُوجْ kowuq» سۆزى ئورنىدا قوللىنىلىدىغان سۆز. ئوغۇزچە. يِيلْ قُوزْ بِتكِي yəl kowuz bitiki — جىن تېگىشكە قارشى ئوقۇلىدىغان ئەپسۇن.//
516

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ئىككىنچى ھەرپى «و ــ ۋاۋ» ئۈچ ئورۇندا ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان، بىر ئورۇندا كەسرىلىك يېزىلغان، ئىككى ئورۇندا ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلىپ، كېيىن كەسرە سىزىۋېتىلگەن. بىر ئورۇندا «جڤَــت» شەكلىدە ھەرىكىسىز يېزىلغان. بىز ئىككى ئورۇندا كەسرىنىڭ سىزىۋېتىلگىنىگە ئاساسەن، زەممىنى ئىناۋەتلىك قىلدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپىگە ھەرىكە قويۇلمىغان.

يازما نۇسخىدا بۇ سۆزدىكى «ق – k» ۋە «و ــ ۋاۋ» ھەرپلىرى ئۈستىگە بىرلا زەممە قويۇپ يېزىلغان. بىز بۇ سۆزنىڭ بۇنىڭدىن بىر سۆز ئالدىدا ئۆتكەن «قُوجْ» سۆزى ئورنىدا كەلگىنىگە ئاساسەن «kowuz» دەپ ئالدۇق.

قُوزْ kowuz شارابقا چۈشكەن خەس، ئەخلەت. قُوزْ سُحَنْ دِنْ كَتارْ — *kowuz süqikdən kətər* شارابتىن خەسنى ئېلىۋەت.

كُوزْ küwüz سېلىنچا. يۇڭدىن توقۇلغان تۆشەك ۋە سېلىنچىغا ئوخشاش نەرسىلەر.

224 III

يُوغْ yuwuoq سەل سۇلىرى تاغدىن يۇمىلىتىپ چۈشۈرگەن//قورام تاش. بۇنىڭ « يُقغ *yuvuoq* » شەكلىمۇ بار.

سُوْقْ suwuk سۇيۇق. ھەرقانداق سۇيۇق نەرسە؛ شالاڭ. سۇيۇلدۇرۇلغان قېتىق، شىرنە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. سُوُقْ يُغُرْتْ *suwuk yuoqurt* — سۇيۇق قېتىق. سُوُقْ قُزْرُقْ *suwuk kużruk* — قېچىرنىڭ قۇيرۇقىغا ئوخشاش قىلى شالاڭ، ئۇزۇن قۇيرۇق. ياغاچ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرگىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. قىپچاقچە.

قُوُقْ kowuk قوۋۇق ~ كاۋاك. ھەرقانداق كاۋاك نەرسە. بۇنىڭ «قڤق *kovuk* » شەكلىمۇ بار.

قوُقْ kawuk قوۋۇق ~ دوۋساق. بۇنىڭ «قڤق *kavuk* » شەكلىمۇ بار.

قُوْقْ kawuk كېپەك. تېرىق كېپىكى. بۇ ئىسىملاردىكى «و - ۋاۋ» ھەرپى يۇمشاق «ف - *v* »نىڭ ئورنىغا كەلگەن.

كُوُكْ küwük: كُوُكْ مُوشْ *küwük mux* — ئەركەك مۈشۈك.

225 III

كُوُكْ küwük سامان. ئوغۇزچە.//

تُوْلْ towil[1] تېپىلجاڭ، كىچىك دۆمباق. ئۇۋدا لاچىن ئۈچۈن چېلىنىدىغان دۆمباق. مەن بۇ سۆزنى ئەرەبچىدىن ئېلىنىپ، چىقىش ئورۇنلىرى يېقىن بولغاچقا، «ط» ھەرپى «ت»غا ئالماشتۇرۇلغانمىكىن، دەپ قارايمەن. بۇنداق ئەھۋال ئەرەبچىدىمۇ بار. «غلط، غلت» ۋە «قطر، قتر» دېگەندەك. بۇ «ثابت» سۆزىنى ئالماشتۇرۇپ «تبت» دېگەنگە ئوخشايدۇ. بىراق مەن بۇ سۆزنى ئىسلام ئېلىنىڭ ئەڭ چەت قىسمىدىكى ساپ تۈركلەردىن ئاڭلىدىم.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «تُوْل» شەكلىدە كەلگەن. بىز كەسرىنى ھېسابقا ئالدۇق.



## بۇ بابتىكى «ى ـ يا» بىلەن كەلگەن سۆزلەر

قَيرْ kayïr پوپاك يەر. تۈرك تىلىدا. ئوغۇزلار قۇمنى «قَيرْ *kayïr*» دەيدۇ.

تَوُشْ tawux تاۋۇش، تىۋىش، شەپە. بۇنىڭ «تَقِشْ *tavïx* » شەكلىمۇ بار.

226 III

تَيغْ tayïq تېيىق، تايغاق. تَيغْ يِيرْ *tayïq yər* —— تايغاق يەر.//

تُيَغْ tuyaq تۇياق. ھايۋاننىڭ تۇيىقى. اَتْ تُيَغِي *at tuyaqï* —— ئات تۇيىقى.

قُيُغْ koyuq قويۇق. قُيُغْ بانْــتْ *koyuq nəŋ* —— قويۇق نەرسە. قُيُغْ سُجانْ *koyuq süqik* —— قويۇق شاراب.

قَيِغْ kayïq قايىغ. ئوغۇزلارنىڭ بىر قەبىلىسىنىڭ ئېتى.

قُيُغْ kuyuq قۇدۇق. بۇنىڭ «قُذُغْ *kużuq*» شەكلىمۇ بار.

قَيغْ [1] kayïq: قَيغْ يِيرْ *kayïq yər* —— يولدىن چەتتە قالغان يەر. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

بَيِقْ bayïk راست. بَيِقْ سُوزْ *bayïk söz* —— راست سۆز. ئوغۇزچە.

517

تَيُقْ tayuk تۇيغۇن. تَيُقْ اَرْ *tayuk ər* —— تۇيغۇن، زېرەك ئادەم.//

227 III

تَيقْ tayak تاياق، ھاسا. كُذاكُو تَيقْ بِيرْدِي *küżəgü//tayak bərdi* —— كۈيۈ تاياق بەردى، يەنى كۈيۈ كېلىنگە كېنىزەك ياكى قۇل بەردى. كېلىن ئۆلارغا تايىنىپ ئاتتىن چۈشىدۇ. بۇ بايلاردىكى بىر ئادەت بولۇپ، كېنىزەك ياكى قۇل كېلىننىڭ مۈلكى ھېسابلىنىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَيَقْ بِلا تَيْماسْ تَنُقْ سُوزُنْ بُتْماسْ *tayak bilə taymas tanuk sözün pütməs*

ھاسىسى بار تېيىلماس، گۇۋاھچى سۆز بىلەن ئىشەنچ قازىنالماس.

يەنى ھاسىسى بار ئادەم تايغاق يەردە تايمايدۇ. گۇۋاھچىنىڭ سۆزى گۇۋاھلىقتىن ئۆتكەندە ئاندىن بىلىنىدۇ.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ئوتتۇرىدىكى ھەرپى ھەم چېكىتسىز، ھەم ھەرىكىسىز يېزىلغان. بىز بۇ بابتىكى سۆزلەرنىڭ ئوتتۇرىدىكى ھەرپىنىڭ «ى ـ يا» بولۇشى كېرەكلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ، بۇ سۆزنى «*kayïq*» دەپ ئالدۇق.

تُيُقْ tuyuk تۇيۇق، تۇتۇق. تُيُقْ كشى *tuyuk kixi* — تۇتۇق ئادەم، غەمكىن ئادەم. تُيُقْ كُونْ *tuyuk kün* — تۇمانلىق ۋە بۇلۇتلۇق كۇن. تُيُقْ قَبُغْ *tuyuk kapuq* — يېپىق قوۋۇق.

قيقْ kayak قايماق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

سَذْرَمِشْ اُلْغُنْ قُياقْ — *səżrəmix oloqun konak*[1]

228 III

سَرْمَمِشْ سُوتَّنْ قَياقْ // — *sarmamïx süttən kayak*

[چۈجگۈن قوناق دانلىرى سىيرەكلەشتى،

سۈتتىن قايماق سۈزۈلۈپ بولدى.]

چۈجگۈن قوناق دانلىرى تېخى ئېسىلمىدى (كۆپمىدى)، سۈتتىن قايماق سۈزۈلۈپ بولدى. يېيىلىش ئۈچۈن ئىككىسى بىللە پىشۇرۇلۇشى كېرەك ئىدى.

قِيقْ kïyïk قىيىق، ۋەدىسىدە تۇرماسلىق. قِيقْ كشى *kïyïk kixi* — قىيىق كىشى، ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلىدىغان كىشى.

قِيقْ kïyïk قىيىق. قىيپاش بولغان ھەرقانداق نەرسە. مەسىلەن: قىيپاش كېسىلگەن قەلەمنىڭ ئۇچى ۋە باشقىلارغا ئوخشاش.

ميقْ mayak ماياق. تۆگە مايىقى. بۇ سۆز بۇرۇن تۆگە مايىقىغا خاس ئىشلىتىلگەن بولسىمۇ، كېيىنچە «قُويْ ميقى — *koy mayakï*

229 III

// قوي مايىقى» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان. پەقەت ئات تېزىكى «يُنْدقْ *yundak*» دېيىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَڤى بَدُكْ اَرْسا مَيَقى بَدُكْ اَرْماسْ — *təvə bədük ərsə mayakï bədük ərməs*

تۆگە چوڭ بولسىمۇ، مايىقى چوڭ بولماس.

بۇ ماقال چوڭنىڭ چاكىرى بولۇپ تۇرۇقلۇق، ئۆزىنى چوڭ تۇتىدىغان ئادەمگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ، «چوڭلۇق ساڭا ئەمەس، سېنىڭ ئىگەڭگە

---

[1] «قوناق» مەنىسىدىكى بۇ سۆز بۇ يەردە «قُياقْ» شەكلىدە يېزىلىپ قالغان. بىز ئۇنىڭ يازما نۇسخا 193 - بەتتە «قُنَقْ» شەكلىدە يېزىلغانلىقى ۋە ھازىرقى تىلىمىزدىكى تەلەپپۇزىغا ئاساسەن، ترانسكرىپسىيىسىنى «*konak*» دەپ تۈزەتتۇق.

ياربشدۇر» دېگەنلىك بولىدۇ.

كيكْ kəyik كېيىك. ئەسلىدە ياۋايى بولغان ھەرقانداق نەرسە. بۇ سۆز گۆشىنى يېيىشكە بولىدىغان كېيىك، ئېلىك، تاغ ئۆچكىسى قاتارلىق ھايۋانلارغا ئىشلىتىلىدۇ. كيكْ كشى kəyik kixi — ياۋا ئادەم. كيكْ سُكُتْ kəyik soğüt — ياۋا سۆگەت. ھەرقانداق بېقىپ ئۆستۈرۈلگەن نەرسىنىڭ ياۋىسىغا «كيكْ» kəyik « دېيىلىدۇ.

518

كُيُكْ kəyük // كىگىزدىن ئىشلەنگەن يامغۇرلۇق. «ذ - ژ» ھەرپىنى «ى - يا» قىلىپ ئېيتىدىغانلارنىڭ تىلىدا.

230 III

كُيُكْ köyük كۆيۈك. كُيُكْ نانْكْ köyük nəŋ — كۆيۈك نەرسە، كۆيگەن نەرسە. //

ميل mayïl: ميل يمشْ mayïl yəmix — مەي بولۇپ پىشقان يېمىش. شاپتۇل، قوغۇن قاتارلىق مېۋىلەر پىشىپ ئۆتۈپ كەتسە، شۇنداق دېيىلىدۇ.

قيمْ kïyïm ئۈركۈش، دۈشمەن كېلىشى سەۋەبىدىن ئەلدە پەيدا بولغان قورقۇنچ ۋە تەشۋىش. قُرقُنجْ قيمْ بُلْدى korkunq kïyïm boldï — دەھشەتلىك ئۈركۈش يۈز بەردى.

كيم kiyim: الْ كيم كيم كُونْ كجُرْدي ol kiyim kiyim kün kəqürdi — ئۇ (ئىشلەپمۇ كەتمەي، ئىشنى تاشلاپمۇ ئەتمەي) ئەپلەپ - سەپلەپ كۈن كەچۈردى.

بُينْ boyïn بويۇن. ئادەم ۋە باشقا نەرسىلەرنىڭ بوينى. قىلىچنىڭ سېپى «قلجْ بُيْني» kïlïq boynï دېيىلىدۇ. پىچاقنىڭ سېپى «بجاكْ بُيْني» piqək boynï دېيىلىدۇ.

بُيُنْ boyun خەلق، قوۋم، ئاھالە. «ذ - ژ» ھەرپىنى «ى - يا» قىلىپ ئېيتىدىغانلارنىڭ تىلىدا.

231 III

تُينْ tuyïn بېخىل، پىخسىق. تُينْ ارْ tuyïn ər — بېخىل ئادەم. //

تُينْ toyïn تويىن. ئىسلام دىنىدا بولمىغانلارنىڭ دىن باشلىقى. بۇ بىزدىكى ئىمام ۋە مۇپتىلارغا ئوخشايدۇ. تويىن ھەر ۋاقىت بۇت ئالدىدا بولۇپ، كىتابلارنى ۋە كاپىرلارنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئوقۇيدۇ، ئۇلارنىڭ كۇپۇرلۇقىدىن خۇدا ساقلىسۇن. ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

بىرْ تُينْ بَشي اغْرِيسا قَمُغْ تُينْ بَشي اَغْرِيماسْ

*bir toyïn baxï aqrïsa ķamuq toyïn baxï aqrïmas*

بىر تويىنىنىڭ بېشى ئاغرىسا، ھەممە تويىنىنىڭ بېشى ئاغرىماس.

بۇ ماقال دوستلىرى بىر نەرسىنى يەۋاتقان يەردە بىرى كېسەللىك سەۋەبىدىن ئۆزىنى ئۇنىڭدىن تارتقاندا، باشقىلارنى تاماق يېيىشكە ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.




قيا ķaya قىيا.

قيـــا ķïya تولدۇرۇپ ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە ياكى تەركىبىدە «غ» «q»، «ق» «ķ» ھەرپلىرى بولغان سۆزلەردە قوللىنىلىدىغان كىچىكلىتىش قوشۇمچىسى. اُغْلقيـــا oqulķïya — ئوغۇلچىقىم. // قِيزْقِيا ķïzķïya — قىزچىقىم[1]. 232 III

كُيا küyə كۆيە، كىگىز ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى يەيدىغان كۆيە.

كيا kiyə تەركىبىدە «ك» «k.»، «g» كەلگەن يۇمشىتىپ ياكى ئاجىزلاشتۇرۇپ ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە قوللىنىلىدىغان كىچىكلىتىش قوشۇمچىسى. اَرْكيـــا ərkiyə — ئادەمچاق. يِرْكيا yərkiyə — يەرچاق.

ينا yana يانا ~ يەنە. قايتىلاشنى بىلدۈرىدىغان ياردەمچى سۆز. ينا كَلدمْ yana kəldim — يەنە كەلدىم. // 233 III

---

[1] «قيـــا ķïya» قوشۇمچىسى ئۇچۇن كەلتۈرۈلگەن مىساللارنىڭ ئەسلىدە شەخس قوشۇمچىسى بولمىسىمۇ، ئەرەبچىسىدە بىرىنچى شەخسلىك مەنىسى بېرىلگەن. بىز ئەرەبچىسىدە ئىپادىلەنگەن شەخس مەنىسىنى ئىپادىلىدۇق. بۇ قوشۇمچىنىڭ بۇنىڭدىن بىر سۆز كېيىن بېرىلگەن تىل ئالدى سوزۇق تاۋۇشتىن قۇرۇلغان شەكلىگە كەلتۈرۈلگەن مىساللاردا بولسا، ئەرەبچە شەخس مەنىسى بېرىلمىگەن. سېلىشتۇرۇپ كۆرەرسىز.

## 519
## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

يَيا yaya يوتا. پەقەت ئادەملەرگىلا ئىشلىتىلىدۇ.

ئىسىملارنىڭ بۇ تۈرى تەلەپپۇزدىمۇ، يېزىقتىمۇ قىسقارتىلمايدۇ. چۈنكى، بۇلاردا سۆزلەرنىڭ ئوتتۇرىسى ھەرىكىلىك. پەقەت ئوتتۇرىسى ساكىنلىق بولغان سۆزلەرلا قىسقارتىلىدۇ.

مۇجەررەت سۆزلەر بابلىرى تۈگىدى. // III 234



# ھەرپ ئارتتۇرۇلغان سۆزلەر بابلىرى

## فاعلُ fail شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

تادُنْ tadun تايىنچا. بىر ياشلىق موزاي.

تُوذُنْ tužun كۆكبېشى، مىراب. يۇرت ئەھلىگە سۇ تارقىتىپ بەرگۈچى كىشى.

تيذينْ tïžïn ۋاقىتنى بىلدۈرىدىغان سۆز. بُو تيذينْ كَلدي bu tïžïn kəldi — (ئۇ) مۇشۇ ۋاقىتتا كەلدى.

## فعالُ fəal شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

بَياتْ bayat بايات. ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ ئىتى. ئارغۇچە.

بَياتْ bayat بايات. ئوغۇز قەبىلىلىرىدىن بىرىنىڭ ئىتى.

235 III

قيارْ k̦uyar شالدام، شالۋاق. ھايۋانلارنى ۋە قۇللارنى تىللاشتا/ئېيتىلىدىغان بىر سۆز. بُو قيارِى bu k̦uyarï — بۇ شالۋاق[1]. بۇ «سُوفْ قُيْدي suv k̦uydï» جۈملىسىدىكى «قُيْدى kuydï» سۆزىدىن ئېلىنغان بولۇپ، «سۇ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى قۇيدى» دېگەننى بىلدۈرىدۇ.

قياسْ k̦uyas قۇياس. توخسى ۋە چىگىل شەھەرلىرىنىڭ ئىتى. ئۈچ قورغان مۇشۇ نام بىلەن ئاتىلىدۇ. بىرىنچىسى «سَاپْلِغْ قيَاسْ sapliq k̦uyas — ساپلىغ قۇياس»، ئىككىنچىسى «ۇرُنْكْ قياسْ ürüŋ kuyas ئۇرۇڭ قۇياس»، ئۈچىنچىسى «قىر

---

[1] بۇ جۈملىنىڭ ئەرەبچىسىدە ئېنىقسىزلىق بار، ئەرەبچە ئىبارىنىڭ «ايْ هــذا صَــابٌّ وَمــاجٌّ بِتّــهُ» ئەمەس، «ايْ صَابٌّ وَماجٌّ بفيه» بولۇشى كېرەكلىكى توغرىسىدا بېسىم ئاتالاي ئىزاھ بەرگەن، بىز بېسىم ئاتالاينىڭ پىكرىنى توغرا تاپتۇق ۋە شۇ بويىچە تەرجىمە قىلدۇق.

قیاسْ *karakuyas* —— قارا قۇياس»[1].

قُیاشْ k,uyax قۇياش، قاتتىق ئىسسىق: قۇياشنىڭ قىزىق تەپتى.

236 III

اَیاغْ ayaoq لەقەم. شېئىردا مۇنداق كەلگەن://

| | | |
|---|---|---|
| قُذْغِلْ مَنكا اَقِیلِقْ | *kożoqil maŋa akïlïk* | [مېنى قويۇپ بەرگىن، |
| بُلْسُنْ مَنكا اَیاغا | *bolsun maŋa ayaoqa* | مەردلىك مېنىڭ لەقىمىم بولسۇن، |
| اِذْغِلْ مَنِ تُقِشْقا | *iżoqil məni tokïxka* | مېنى ئۇرۇشقا ئەۋەتكىن، |
| یُفْكِلْ مَنكا اُلاغا | *yüvgil maŋa ulaoqa* | ماڭا بىر ئات ياردەم قىل.] |

مېنى ئۆز مەيلىمگە قويۇپ بەرگىن، مەن بىر مەردلىك قىلاي، شۇنىڭ بىلەن مەردلىك مېنىڭ لەقىمىم بولۇپ قالسۇن، مېنى جەڭگە ئەۋەت ۋە جەڭگە ئېلىپ بارالايدىغان بىر ئات ياردەم قىل.

مُیانْ muyan ساۋاب. مُیـــانْلِقْ *muyanlïk* —— يول ئۈستىدە يولۇچىلارنىڭ سۇ ئىچىشى

237 III

ئۈچۈن ياسالغان سۇ ئىچىش ئورنى، سۇخانا.//

## فعْلی fə'la شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

بُوجی[2] buwqi: بُوجی قُبُزْ *buwqi kobuz* —— بوم ئاۋازلىق ئۇد. بۇ قوبۇزنىڭ بىر خىلى.

520

قَـیْدا k,ayda قەيەردە. قَـیْدا سَـنْ *kayda sən* —— نەدە سەن. «ن — *n*» ھەرپى بىلەن//

«قَنْدا *kanda*» دەپ ئېيتىلغىنىدەك «قَیُودا *kayuda*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

كَیْدا kəydə بوتا. ئالتۇن ۋە كۈمۈش ئېرىتىلىدىغان بوتا.

---

[1] بۇ سۆزدىكى «ق» ھەرپى يازما نۇسخا 198- بەتتە چېكىل قەبىلىسىگە ۋە يازما نۇسخا 212- بەتتە توخسى قەبىلىسىگە بەرگەن باياندا «قُیاس» شەكلىدە، يازما نۇسخا 523- بەتتە «قُیسْلغ» شەكلىدە زەممىلىك ئېلىنغان؛ يازما نۇسخا 520-، 522- بەتتە «قَیاس» شەكلىدە فەتھەلىك ئېلىنغان. بىز يازما نۇسخا 198- ۋە 212- بەتلەردىكى باياندا ئېيتىلغىنىدەك بۇ شەھەرنىڭ تارىختا توخسى ۋە چىگىللەر ياشىغان شەھەر ئىكەنلىكىنى كۆزدە تۇتۇپ، ھەممىلا يەردە «*kuyas*» شەكلىدە ئالدۇق ۋە ھازىرقى ئىلى دەرياسىغا قۇيۇلىدىغان «چوڭ كەيگەن»، «كىچىك كەيگەن» دەريالىرىنىڭ قەدىمكى قورغاس شەھىرىدىن ئېقىپ ئۆتىدىغانلىقىغا ئاساسەن تارىختىكى قۇياس شەھىرى ھازىرقى قورغاس خارابىسىنىڭ ئۆزى دەپ ھېسابلىدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ئىككىنچى ھەرپى «و — ۋاۋ» ھەرىكىسىز يېزىلغان. بىز بۇ بابتىكى ۋەزىنىنىڭ تەلىپىگە ئاساسەن، «و — ۋاۋ» ھەرپىنى ساكىنلىق قىلىپ ئالدۇق.

قُيقا k̡uyk̡a قۇيقا؛ خام تېرە. بۇ سۆز ئەسلىدە ئاشلانمىغان تېرىنى بىلدۇرسىمۇ، بەزىدە
238 III
ئاشلانغان تېرىنىمۇ بىلدۈرىدۇ. اُلْ قويُغْ قُيقالادى ol k̡oyuq̇ ' k̡uyk̡aldi — ئۇ//
قوينى سويماي تۇرۇپ، تېرىسىنى قۇيقىلىدى، يەنى ئۇتلىدى.

قيْما k̡ïyma قىيما. قيْما اُگرا kïyma ügrə — قىيما ئۈگرە. سۇيۇقئاشنىڭ بىر خىلى،
بۇنىڭ خېمىرى قۇشقاچ تىلى قىلىپ كېسىلىدۇ.

قُيْما k̡uyma قۇيماق. خېمىر سۇيۇق يۇغۇرۇلۇپ، قازاندىكى ياغقا سېلىپ پىشۇرۇلىدۇ،
ئاندىن ئۈستىگە شېكەر سېپىپ يېيىلىدۇ.

ھەرقانداق بىر مەدەندىن بولقا بىلەن سوقماي، قۇيۇش يولى بىلەن ياسالغان
ھاۋانچا، شامدان، بولقىغا ئوخشاش ئەسۋابلارغىمۇ «قُيْما k̡uyma » دېيىلىدۇ.


فَعالُو fəalu شەكلىدە ھەر خىل
ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى


تَياغُو tayaq̇u تاش ۋە چالما.

تُرِيغا torïq̇a تورغاي.

سُياغُو suyaq̇u بېخىر، دوكۇر. خورازنىڭ بېخىرى.
239 III
بِتيكُو bitigü تۇركلەرنىڭ ۋە باشقىلارنىڭ دۇۋىتى.//

كُليكا kəligə كۆلۈگە، قويۇق كۆلەڭگە.

قلِيما k̡alïma بالىخانا.

اكاما əkəmə ئېكەمە. ئۇد تىپىغا كىرىدىغان بىر خىل چالغۇ ئەسۋابى.

كُشيكا kəxigə سۇس كۆلەڭگە.


بۇ بابتىكى مىساللار


يُريغا yorïq̇a يورغا. يُريغا اتْ yorïq̇a at — يورغا ئات.

يُليكُو yüligü چاچ چۈشۈرىدىغان ئۇستىرا. بۇنى ئوغۇزلار بىلمەيدۇ. ئوغۇزلار ئۇستىرىنى

بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «قُويُغْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇنى «k̡oyuq̇» دەپ ئالدۇق.

«كراى» kəray دەيدۇ.

اياكُو əyəgü قوۋۇرغا، يان. هايۋانلارنىڭ قوۋۇرغىسى، قوۋۇرغا سۆڭىكى.

## فَعْلانْ fə'lan شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

240 III

تَيْغانْ tayoqan تايغان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن://

*tayoqan yügrügün tilkü səvməs* تَيْغانْ يُگْرُگُنْ تِيلْكُو سَڤْماسْ

تايغاننىڭ يۈگۈرۈكىنى تۈلكە سۆيمەس.

يەنى تۈلكە تايغاننىڭ يۈگۈرۈكىنى ياخشى كۆرمەس. بۇ ماقال بىر - بىرىنى كۆرەلمەيدىغان ئىككى ئالىمغا نىسبەتەن ئېيتىلىدۇ.// 521

كَيْكانْ kəygən كەيگەن. قۇياستىن ئىلى ۋادىسىغا ئاقىدىغان ئىككى دەريانىڭ ئېتى. ئۇنىڭ بىرى «كچك كيكان» kiqik kəygən — كىچىك كەيگەن» دېيىلىدۇ. بۇ كىچىك، يەنە بىرى «الغ كيكان» uluq kəygən — ئۇلۇغ كەيگەن» دېيىلىدۇ. بۇ چوڭدۇر[1].

## فَيْعَلْ fəy'əl شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

قِيمِجْ k,ïymaq: قِيمِجْ بُرْكْ kïymaq bərk — ئاق تىۋىتتىن ئىشلەنگەن بۆك بولۇپ، بۇنى چىگىللەر كىيىدۇ.

بَيْنَقْ baynak, يىن. ئوغۇزچە.

241 III

بُيْنَقْ boynak, بويناق. تاغنىڭ بېلى.//

بُيْنَقْ boynak, زەھەرلىك كېلەر.

قَيْغَقْ k,ayoqïk, قېيىق.

---

[1] بۇ قۇياس (قورغاس)تىن ئىلى ۋادىسىغا ئېقىپ كېلىدىغان ئىككى ئېقىن بولۇپ، ھازىرمۇ «چوڭ كېگەن»، «كىچىك كېگەن» دېيىلىدۇ.

مَيُغُقْ mayoquk ئىچ مايماق ئادەم، تېز يوگۇرەلمەيدىغان هايۋان[1].

كَيْلِكْ kəylig مايمۇن. چوچۇپ تۇرىدىغان ياكى ياۋايىغا ئوخشاش ئىككى تەرىپىگە قاراپ ماڭىدىغان كىشىمۇ شۇنىڭغا ئوخشىتىلىپ «كَيْلِكْ كِشِي kəylig kixi» دېيىلىدۇ.

بُيْمَلْ boymal: بُيْمَلْ اَتْ boymal at —— بويىندا ئېقى بار ئات. مۇشۇنداق قوي ۋە باشقىلارغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

بيْرَمْ bəyrəm بايرام. ئوغۇزچە. مەن بۇ سۆزنى كىشىلەرنىڭ شاد - خۇراملىق مەنىسىدىكى «بَذْرَمْ bəžrəm» سۆزىدىن كېلىپ چىققان بولسا كېرەك، دەپ ئويلايمەن. بايرام - 242 III خۇشاللىق كۈنىدۇر. چۈنكى، ئىسلامىيەتتىن بۇرۇن مۇنداق بايرام//كۈنى بولمىغان، شۇڭا بۇ ئىسىممۇ يوق ئىدى. ئەگەر بولغان بولسا، تۈركلەرنىڭ ھەممىسى ئۇنى بىلگەن بولاتتى. ئۇلار ئۆز تىلى بويىچە «ذ - ž» ھەرپىنى «ى - يا» غا ئالماشتۇرغان.

جيْدَمْ qaydam كۆرپىنىڭ ئىچىگە سېلىنىدىغان ۋە يامغۇرلۇق تىكىلىدىغان يوپقا كىگىز[2].

سيْرَمْ sayram سايرام. «اسْبِيجَابْ ispījab ئىسپىجاب» دەپمۇ ئاتىلىدىغان «بَيْضَا bəyza —— بەيزا» شەھىرىنىڭ ئېتى. «سَرْيَمْ saryam»مۇ دېيىلىدۇ.

243 III سيْرَمْ sayram: سَيْرَمْ سُوْ sayram suv —— تېيىز سۇ، ئوشۇقتىن ئاشمىغان سۇ.//




بقايِقْ bakayak ھەرقانداق ئاچا تۇياقلىق ھايۋاننىڭ تۇيىقىنىڭ ئارىسى ياكى ئىككى تۇياقنىڭ بىر تەرىپى[3].

---

[1] بۇ ئىبارە ئەرەبچىدە «وَالْاخْرَذُ مِنْ ذوات الْحِمْر» دەپ بېرىلگەن. بۇنىڭ مەنىسى «تۆكى تاقىر هايۋان» ياكى «توم تۇياقلىق ھايۋان» دېگەن بولىدۇ. بىز ھايۋانلارنىڭ ئىچ مايمىقى تېز يۈگۈرەلمەيدىغان بولغىنى ئۈچۈن، «تېز يوگۇرەلمەيدىغان ھايۋان» دەپ تەرجىمە قىلدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك كەلگەن. بىز فەتھەنى ئىناۋەتلىك ھېسابلاپ «qaydam» دەپ ئالدۇق.

[3] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «بقايِقْ» شەكلىدە كەلگەن. بىز بۇ سۆزنى «bakayak» دەپ ئالدۇق.

بَقايُقْ bak̡ayuk̡[1] ئاتلارنىڭ تۇياق يۇرەكچىسى.

تُقِيمَقْ tok̡ïmak̡ توقماق. كىرچىنىڭ توقمىقى.

قَيــاجُقْ k̡ayaquk̡ تاغدا ئۆسىدىغان بىر خىل خۇش پۇراقلىق ئۆسۈملۈك.// 522 مەن بۇنى زەپىرانمىكىن، دەپ گۇمان قىلىمەن.

## بۇ بابتىكى مىسال

مُنْدِي mündi مىندى. اَرْ اِتِنْ يِپِيتَقْ مُنْدِي *ər atïn yapïtak̡ mündi* — ئادەم ئېتىنى ياۋىداق مىندى، يەنى ئاتقا كىگىزمۇ سالماي، ئېگەرمۇ توقۇماي مىندى.// III 244



[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «بَقايُقْ» شەكلىدە كەلگەن. بىز بۇ سۆزنى «*bak̡ayuk̡*» دەپ ئالدۇق.

# بەش ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فَعْلَعَلْ fəl'əl شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

قَيْرْلِغْ k̡ayïrlïƣ: قَيْرْلِغْ يِيرْ *k̡ayïrlïƣ yər* — پورپاق يەر.

قيسلغ k̡uyaslïƣ قۇياسلىق. قيسلغ ار *k̡uyaslïƣ ər* قۇياسلىق ئادەم، قۇياس شەھىرىدىن بولغان ئادەم.

تُيغْلغْ tuyaƣlïƣ تۇياقلىق. تيغلغ يلقي *tuyaƣlïƣ yïlk̡ï* تۇياقلىق ھايۋان.

قُيُغْلُغْ k̡oyuƣluƣ قويۇقلۇق. سۇيۇق نەرسىلەردىكى قويۇقلۇق.

## ئۈتتۈرا ھەرپى ساكىنلىق سۆزلەر

III 245

سَنْدُواجْ sanduwaq بۇلبۇل. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: //

| | |
|---|---|
| سَنْدا قَجَرْ سُنْدِلاجْ | *səndən k̡aqar sundïlaq* |
| مَنْدا تِنَرْ قَرْغِلاجْ | *məndə tïnar k̡arƣïlaq* |
| تَتْلِغْ اُتَرْ سَنْدُواجْ | *tatlïƣ ɵtər sanduwaq* |
| اَرْكَكْ تِشى اُجْرَشُورْ | *ərkək tixi uqraxur* |

[سەندىن قاچار سۇڭگۈلۈگۈچ،
مەندە تىنار قارلىغاچ،
تاتلىق سايرار بۇلبۇل،
ئەركەك چىشى ئۇچرىشار.]

ياز بىلەن قىشنىڭ مۇنازىرىسىنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ: ياز قىشقا ئېيتىدۇ، سەندىن سۇڭگۈلۈگۈچ قاچىدۇ، مەندە بولسا، قارلىغاچلار يايرايدۇ: بۇلبۇللار نەغمە قىلىدۇ، ئەركەك بىلەن چىشى قوشۇلىدۇ.

بُلْغَيُقْ buloqayuk بۇلغانغان. بُلْغُيُقْ سُوِقْ *buloqayuk suv* —— بۇلغانغان سۇ.// 246 III

سَرْقَيِقْ sarkayïk كۆشەيدىغان هايۋانلارنىڭ توققۇز تونلۇقى. بۇ سۆز «ن – *n*» هەرپى بىلەنمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. بۇ ئەرەبچىدىكى «مِيزابٌ، مِنْزابٌ؛ مِيشارٌ، مِنْشارٌ» دېگەنگە ئوخشاش.

قُدُوجَقْ kudruqak[1] قۇيۇمچاق، تۇغۇر.

## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۇر

بَيْبُيُقْ baybayuk يېقىملىق سايرايدىغان بىر قۇش. دەرەخ شاخلىرىغا زەمبىلگە ئوخشاش ساڭگىلىتىپ ئۇۋا تىزىدۇ.

## بۇ بابتىكى ئالتە هەرپلىكلەر

بُيُنْدُرُقْ boyunduruk بويۇنتۇرۇق. بۇ ياغاچتىن ياسىلىپ، ئىككى ئۆكۈزنىڭ بوينىغا ئېسىلىدۇ.// 247 III

مُيَنْجلقْ muyanqïlïk ئارىچىلىق، سالاچىلىق. ئىككى ئادەم ئارىسىدىكى سالاچىلىق. سنْ مُيَنْجلقْ قلْ *sən muyanqïlïk kïl* —— سەن بىزگە ئارىچىلىق قىل. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «ساۋاب» مەنىسىدىكى «مُيانْ *muyan* —— بۇيان» دۇر.

248 III 523

مەنقۇس بۆلۈمىدىكى ئىسىملار تۈگىدى.///

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «قُدُوجَقْ» شەكلىدە كەلگەن، بۇ، بۇ يەردىكى ۋەزىنگە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. بېسىم ئاتالاي بۇ سۆزنىڭ «قُدْرُجَقْ *kudruqak*» بولۇشى كېرەكلىكى توغرىسىدا ئىزاھ بەرگەن، بىز بۇ پىكىرنى توغرا تېپتۇق ۋە ترانسكرىپسىيىسىنى «*kudruqak*» دەپ ئالدۇق.

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

ئايىغۇچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئېتى بىلەن باشلايمەن

# مەنقۇس پېئىللار بۆلۈمى

## ئىككى هەرپلىكلەر بابى

كيجْتى kəqti كېچىكتى. اَرْ كيجْتى ər kəqti — ئادەم (ئىشتا) كېچىكتى (كيجارْ - كيجماكْ kəqər - kəqmək).

بُورْدي burdï پۇرىدى، پۇراق چىقاردى؛ هور چىقتى. يپارْ بُـورْدي yipar burdï — ئىپار پۇرىدى. سُوڤْ بُـورْدي suv burdï — سۇدىن هور چىقتى، يەنى سۇنىڭ هورى كۆتۈرۈلدى. هەرقانداق نەرسىدىن خۇش پۇراق چىقىش ۋە هور كۆتۈرۈلۈشكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُرارْ - بُرْماقْ burar - burmak).// III 249

بيرْدي bərdi بەردى. اُلْ مڭا يرْماقْ بـيرْدي ol maŋa yarmak bərdi — ئۇ ماڭا يارماق (پۇل) بەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بيرُرْ - بيرْماكْ bərür - bərmək).

تـارْدي tardï تاراتتى ~ تارقاتتى. بـاڭْ سُوسـنْ تـارْدي bəg süsin tardï — بەگ ئەسكەرلىرىنى تاراتتى. بىر ئادەم هەرقانداق بىر نەرسىنى تارقاتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تارارْ - تارْماقْ tarar - tarmak).

تُورْدى turdï تۇردى، قوپتى. اَرْ يُقـرُو تُـورْدى ər yokaru turdï — ئادەم ئۆرە تۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُورُرْ - تُورْماقْ turur - turmak).

تُـورُرْ turur تۇر ~ دۇر. ئۆتكەن زامان شەكلى ۋە مەستىرى بولمىغان كەلگۈسى زامان

پېئىلى. بۇ ئەرەبچىدىكى «يىغ» ۋە «يىز» دېگەن سۆزلەرگە ئوخشاش. بۇ سۆز بىر نەرسە توغرىسىدا سۆزلىنىۋاتقان چاغدا، ئۇنىڭ ئۆز ئورنىدا تۇرغانلىقىنى ۋە بارلىقىنى بىلدۈرىدۇ. «اُلْ اَقْدا تُرُورْ ol əvdə turur» 250 III // دېگەن ئىبارە «ئۇ ئۆيىدىدۇر» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ، «ئۆرە تۇردى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرمەيدۇ. يەنە «ارْ سُكَلْ تُرُورْ ər sөkəl turur» دېگەن ئىبارە «ئادەم ئاغرىقتۇر» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ، «ئۆرە تۇردى» دېگەن مەنىنى بىلدۈرمەيدۇ.

تُورْدِي turdï ئورۇقلىدى. اتْ تُورْدِي *at turdï* — ئات ئورۇقلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُورارْ – تُورْماقْ *turar - turmak*).

تىيرْدِي tərdi تەردى، يىغدى. اُلْ تَقَارْ تِيرْدِي *ol tavar tərdi* — ئۇ مال يىغدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تيرارْ – تيرْماكْ *tərər - tərmək*).

سارْدِي sərdi: اُلْ انِى سارْدى *ol ani sərdi* — ئۇ ئۇنى كايىدى، يەنى قوپال سۆزلەر بىلەن جېمىلىدى (سَرارْ – سَرْماكْ *sərər - sərmək*)[1]. 251 III //

سُرْدِي sordï شورىدى؛ سورىدى. كَنْجْ سُوتْ سُرْدى *kənq süt sordï* — بالا سۈت شورىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اَرْ سُوزْ سُرْدِي *ər sөz sordï* — ئادەم سۆز (خەۋەر) سورىدى. ارْ يِتُكْ سُرْدِي *ər yitük sordï* — ئادەم يىتكەن نەرسىنى سوراشتۇردى. بۇ ئىككى سۆز ئوغۇزچە (سُرارْ – سُرْماقْ *sorar - sormak*).

قارْدِي kardï قاقىدى، كۆۋرىدى. اَرْ سُقْقا قارْدِي *ər suvka kardï* — ئادەم سۇغا قاقىدى. 524 // سُوِقْ ارِقْتِنْ قارْدِي *suv arïktïn kardï* سۇ ئېرىقتىن كۆۋرىدى، يەنى قىشتا ئېرىقتىن سۇ تاشتى. بۇ سۆز سۇ ۋە قارلارنىڭ توڭلىشى بىلەن ئېرىقتىكى سۇنىڭ مۇز ئۈستىگە چىقىپ تېشىپ كېتىشىگە قارىتا ئېيتىلىدۇ (قرارْ – قرْماقْ *karar - karmak*).

---

[1] يازما نۇسخىنىڭ مۇشۇ جايىدا بۇ سۆزنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ك – *k*» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ق – *ķ*»غا ئۆزگەرتىلگەن. يازما نۇسخا 285 ـ بەتتە بۇ سۆز يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە مىسال قىلىنىپ، مەستىرى «ك – *k*» بىلەن بېرىلگەن. يازما نۇسخا 330 ـ بەتتىكى مەجھۇل دەرىجىسىنىڭ مەستىرى «ق – *ķ*» بىلەن بېرىلگەن. بىز گەرچە بۇ كېيىنكىسىنى ئۆزگەرتمىگەن بولساقمۇ، يازما نۇسخا 285 ـ بەتتىكى قائىدىدە بېرىلگەن شەكلىنى توغرا دەپ ھېسابلىدۇق. شۇڭا، بۇ يەردىكى «ق – *ķ*» غا ئۆزگەرتىلىشىنى خاتا دەپ تونۇپ، مەستىرىنى «ك – *k*» بىلەن ئالدۇق.

جقِي qivi جىنلار گۇرۇھىدىن بىرىنىڭ ئېتى. تۈركلەر شۇنىڭغا ئىشىنىدۇكى، ئىككى يۇرت كىشىلىرى بىر - بىرى بىلەن ئۇرۇشسا، ھەر ئىككى يۇرتتىكى جىنلارمۇ ئۆز يۇرتىنىڭ ئىگىلىرىنى قوللاپ ئۇرۇشىدۇ. جىنلارنىڭ قايسى تەرىپى يەڭسە، ئەتىسى شۇ يۇرتنىڭ ئىگىلىرى غەلىبە قىلىدۇ. 311 III // كېچىلىرى ئىككى يۇرت جىنلىرىنىڭ قايسىبىرى يېڭىلسە، شۇ جىنلار تۇرغان يۇرتنىڭ 544 // پادىشاھىمۇ مەغلۇپ بولىدۇ. تۈرك ئەسكەرلىرى ئۇرۇشتىن قايتقان كېچىسى جىنلارنىڭ ئوقلىرى تېگىپ كېتىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن، ئۆزلىرىنى دالىدىغا ئېلىپ چېدىرلىرىغا كىرىۋالىدۇ. بۇ ئۇلارنىڭ ئىچىدە كەڭ تارقالغان بىر خىل چۈشەنچە.

قُقِي k̡ovï قوۋۇ. قُقِي يغاجْ *k̡ovï yïγaq* — قۇرۇپ چىرىپ كەتكەن ياغاچ. بەزىدە «و ۋاۋ» بىلەن «قُوِي» *k̡owï* دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

قُقْى k̡ovï: قْقى ارْ *k̡ovï ər* — بىتەلەي، ئامەتى قاچقان ئادەم. ئارغۇچە. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

> قُقى اَرْ قُدُغْقا كرْسا يلْ اَليرْ *k̡ovï ər k̡uduγk̡a kirsə yəl alïr*
>
> بىتەلەي قۇدۇققا كىرسە، شامال ئېلىپ چىقار.

يەنى ئامەتى قاچقان ئادەم قۇدۇققا كىرسىمۇ، شامال ئۇنى چىقىرىۋېتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇ مۇشەققەتكە قالىدۇ.

بَقا bak̡a پاقا. تاشپاقىنى «مُنكُـزْ بقـا *müŋüz bak̡a* » دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان. بقاجُقْ *bak̡aquk̡* — پاقىچاق. بۇ «بقا *bak̡a* — پاقا» سۆزىنىڭ كىچىكلىتىپ ئېيتىلىشى بولۇپ، تاغاق بىلەن قولنىڭ ئارىسىدىكى گۆش، دېمەكتۇر. 312 III //

بَقُو bak̡u تۆپە، تۆپىلىك، دۆڭ.

بُقا buk̡a بۇقا.

تَقى tak̡ï تېخى، يەنە. تقي يرْماقْ بيرْ *tak̡ï yarmak̡ bər* — يەنە پۇل بەر. ئوغۇزچىدا بۇ سۆز بەزىدە «بىللە» مەنىسىدە كېلىدۇ. اُلْ تَقـى اَنْـدا *ol tak̡ï anda* — ئۇمۇ ئۇ يەردە.

تُقُو tok̡u توقۇ. كەمەرنىڭ توقۇسى.

سَقا sak̡a تاغ ئېتىكى.

سُقُو sok̡u سوقا، هاۋانچا. ئەسلى «ق - *k̡*» ھەرپى تەشدىتلىك ئىدى. بۇ سۆز خۇددى

«تۆپە، تۆپىلىك» مەنىسىدىكى «بقُو» *bakụ* سۆزىنىڭ ئەسلىدىكى تەشدىتلىك (*bakkụ*) ھالـــەتتىن تەشدىتســـىز قىلىـــپ يېنىكلىتىلگىنىگـــە ئوخشـــاش يېنىكلىتىلگەن. يامغۇرلۇق مەنىسىدىكى «يقُـــو» *yakụ* »مۇ ئەسلىدە «يـــاغقُو» *yaoqkụ* ئىدى. بۇ ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «فظَلْتُمْ تفكَهُـــونْ» دېگەن سۆزىگە ئوخشاش. بۇنىڭ ئەسلى «فَظَلَلْتُمْ» بولۇپ، يېنىكلىتىلگەن.

313 III // اُرِي uri چۇقان - سۈرەن. اُرِي ققى *uri kịkị* —— شاۋقۇن - سۈرەن.

بُكا bokə بۆكە، ئەجدىھا، يالماۋۇز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يتِ بَشْلِغْ يِلْ بُكا *yəti baxlïoq yəl bokə*
يەتتە باشلىق يالماۋۇز.

ياباقۇلارنىڭ ئەڭ چوڭلىرىنى «بُكا بُـــدْرِجْ» *bokə budraq* —— بۆكە بۇدراچ» دەپ ئاتىغىنىدەك، بەزى باتۇرلارنىمۇ بۇ نام بىلەن ئاتايدۇ. «بُكا بُـــدْرِجْ» بىللە بولغان كاپىرلارنىڭ سانى يەتتە يۈز مىڭ ئىدى. قىرىق مىڭ ئەسكەرگە ئىگە بولغان ئارسلان تېگىن غازىغا قارشى جەڭدە تەڭرى ئۇنى مەغلۇبىيەتكە ئۇچراتتى.

مەھمۇد ئېيتىدۇكى، مەن بۇ جەڭگە قاتناشقان كىشىدىن 545 // «كاپىرلار شۇنچە جىق تۇرۇپ نېمىشقا يېڭىلدى» دەپ سورىدىم. ئۇ: بىزمۇ بۇنىڭغا ئەجەبلەندۇق، مەغلۇپ بولغان كاپىرلاردىن «سىلەر شۇنچە جىق تۇرۇقلۇق نېمىشقا يېڭىلدىڭلار؟» دەپ سورىساق، ئۇلار: «جەڭ دۇمبىقى چېلىنىپ، كاناي تارتىلغاندا، باش ئۈستىمىزدە پەلەكنى قاپلاپ كەتكەن بىر يېشىل تاغنى كۆردۇق، بۇ تاغدا سان - ساناقسىز ئىشىكلەر بولۇپ، ئۇلار ئوچۇق ئىدى. بۇ ئىشىكلەردىن بىزگە جەھەننەم يالقۇنلىرى ئېتىلاتتى، بىز بۇنىڭدىن قورقۇپ كەتتۇق. شۇنداق قىلىپ بىزنى يەڭدىڭلار» دەپ جاۋاب بەردى، دېدى. مەن، بۇ، پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇسۇلمانلار قوشۇنىغا 314 III // كۆرسەتكەن مۆجىزىلىرىدىن ئىكەن، دېدىم.

بَكى bəgi بەگى. ئەرلەرگە قويۇلىدىغان ئات.

بُكُو bogü ئالىم، دانىشمەن، ئەقىللىق. «بلُكا» *bilgə* سۆزىنى قوشۇپ «بُكُـــو بلْكـــا» *bogü bilgə* » دەپ ئېيتىش مۇشۇنىڭدىن كەلگەن. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*bilikni irdədim* بِلكنِ اِرْدَدِمْ

*bəgüni əżürdüm* بُكْوِنِ اُذْرْدُمْ

*əzümni ażïrdïm* اُزُمْنِ اَذِرْدِمْ

*yalqïl atïm yazlïnur* يَلْغِلْ اَتِمْ يَزْلِنُورْ

[بىلىمنى ئىزدىدىم،

دانىشمەننى تاللىدىم،

ئۆزۈمنى ئايرىدىم،

315 III
ئاق ياللىق ئېتىم يېشىكلىك تۇرىدۇ.] //

بىلىم ۋە ھېكمەتنى ئىزدىدىم، ئەقىللىق، دانىشمەنلەرنى تاللىدىم؛ خەلقنىڭ ئىچىدىن ئۆزۈمنى ئايرىدىم، شۇڭا مۇشۇ ئىش ئۈچۈن ئاق ياللىق ئېتىم يېشىكلىك تۇرىدۇ.

تكا təkə ھوگۇنا. كېيىكنىڭ ئەركىكى ئۇنىڭ مۈڭگۈزىدىن ياي ياسىلىدۇ.

تكا təkə تېكە. ساقىلى تېكىنىڭ ساقىلىغا ئوخشايدىغان كوسا ئادەمگە «تكا سقالْ *təkə sakal*» دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

تُكا tügə ئىككى چىشلىق موزاي، چىشى موزاي «تشى [1] تُكا *tixi tügə*» دېيىلىدۇ.

تكُو təgü تېگىم، پارچە. بِيرْ تكُو اتْ *bir təgü ət* — بىر پارچە گۆش. ئەسلىدە بۇ سۆزدىكى «ك - *g*» تەشدىتلىك بولۇپ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان سۆزلەرگە ئوخشاش يېنىكلىتىلگەن.

جِكِي qigi قېيىش. جِكِي يِى *qigi yi* — قېيىپ تىكىش. «ج - *q*» ھەرپى «يِكِى تِكْتِ *yigi tikti* — قېيىپ//تىكتى» دېگەن سۆزدىكى «ى - يا» ھەرپىدىن ئالماشقان.
316 III
بۇ كىتابنىڭ باش تەرىپىدە ئېيتقىنىمىزدەك، قىپچاق ۋە باشقىلارنىڭ تىللىرىدا «ى - يا» ھەرپىنىڭ ئورنىغا «ج - *j*» ھەرپى ئالماشتۇرۇلىدۇ. ئۇلار ئۈنچىنى «جنْجُو *jinqü*» دەيدۇ. ئەسلىدە «ى - يا» بىلەن كېلەتتى.// 546

---

[1] يازما نۇسخىدا «تِشى *tixi*» سۆزى يېزىلمىغان. بىز ئەرەبچە ئىبارىنىڭ «وَالْأُنْثَى يُسَمَّى» دەپ بېرىلگىنىگە ئاساسەن، بۇ سۆزنى قوشۇپ قويدۇق.

تُكْو tükü: تُكُوتُكُو tükü tükü — كىت ـ كىت. كۆچۈكنى چاقىرىش ئۈچۈن ئىيتىلىدىغان سۆز.

تُكِي tügi تۈگە، ئاقلانغان تىرىق، سۆك. ئوغۇزچە.

تكي tәgi كېچىلەردە ئاڭلىنىدىغان گۈك ـ گۈك ئاۋاز. تۈركلەر شۇنداق قارايدۇكى، ئۆلۈكلەرنىڭ روھلىرى ھەر يىلى بىر كېچە توپلىشىپ، ئۆزلىرى ھايات ۋاقتىدا ياشىغان شەھەرلىرىگە كېلىپ، شەھەر ئاھالىسىنى زىيارەت قىلىدۇ. كېچىدىكى مۇشۇ گۈك ـ گۈك ئاۋازغا كىم يولۇقۇپ قالسا ئۆلىدۇ. بۇ تۈركلەردە كەڭ تارقالغان بىر خىل چۈشەنچە. بۇ سۆزدىكى «ت ـ $t$» ھەرپى كەسرە بىلەن كەلگەن. مېنىڭچە، فەتھە بىلەن ئوقۇسا ئوبدانراق بولىدۇ. چۈنكى، خوتۇن ئېرىنىڭ قېشىغا يۆتكەلگەندىن كېيىن، ئۆز ئائىلىسىنى زىيارەت قىلىشقا كەلگەندە «تَكْدِي كَلْدِي tәgdi kәldi — زىيارەت قىلىپ كەلدى» دېيىلىدۇ.

سكُو sәkü سۇكە. كىشىلەر ئولتۇرىدىغان ئۈستى يېپىق سۇپىچاق. 317 III //

سْكا sәkә: ارْ سْكا الْتُرْدِي әr sәkә olturdi — ئادەم چۆكۈپ ئولتۇردى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

ارَنْ ايذبْ سُكا تُرْدِي — әrәn iżip sәkә turdi

بَشي بُيْنِنْ سُكا تُرْدِي — baxi boynin sәkә turdi

اُفت بُولْبْ بُكا تُرْدِي — uvut bolup bәkә turdi

اُذُو قَما تبن تَغدي[1] — użu ḳama tipәn tiᶇdi

[ئادەملەرنى ئەۋەتىپ تىز چۆكتۈردى،

باش، بويىنىنى سوقۇپ تۇردى،

ئۇيىلىشىپ مۆكۈپ تۇردى،

مېنى قوغلىما دەپ بويۇن ئەگدى.] 318 III //

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ شېئىرنىڭ تۆتىنچى مىسراسىدا «تبن» سۆزىگە ھەرىكە قويۇلمىغان، «تَغدي» سۆزىنىڭ بىرىنچى ھەرپىگە چېكىت قويۇلمىغان. بىز بۇ سۆزلەرنى بېسىم ئاتالايىنىڭ ئىزاھاتىغا ئاساسەن تۈزىتىپ، ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

يېگىلگەن ئادەمنى تەسۋىرلەپ شۇنداق دەيدۇ: ئۇ ماڭا بىرقانچە ئادەملەرنى ئەۋەتتى، ئۇلار يېنىمدا تىز چۆكۈپ ئولتۇرۇشتى، ئۇ (قوۋمىنىڭ باشلىقىنى دېمەكچى) قىلمىشى سەۋەبىدىن ئۆزىنىڭ باش - كۆزىنى كاچاتلىغىلى تۇردى، بېشىنى تۆۋەن سېلىپ، كىشىلەردىن ئۇيىلىپ ئۆزىنى دالدىغا ئالدى، ئۇ ماڭا كېلىپ مېنىڭ قىلمىشىمنى سورۇشتۇرمىسەڭ، دەپ يالۋۇردى، مەن ماقۇل بولدۇم.

كُكُو kükü ئانا تەرەپتىن بولغان هامما. بۇ سۆز «كُكُـوىْ kükÿy» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ. توغرىسى مۇشۇ. كُكُويُمْ كَلْدِي *küküyüm kəldi* —— هاممام كەلدى.

بـــلا bala قۇشنىڭ بالىسى. يىرتقۇچ هايۋانلار ۋە يىرتقۇچ بولمىغان هايۋانلارنىڭ بالىلىرىغىمۇ كىچىكلا بولسا مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ:

قُشْ بَلاسِي قُسِنْجِغْ اِتْ بَلاسِي اُخْشَنْجِغْ

*kux balasi kusinqiq it balasi ohxanqiq*

قۇش بالىسى يىرگىنچلىك، ئىت بالىسى يېقىملىق.

قۇشنىڭ بالىسى قانات چىقىرىشتىن بۇرۇن كۆرۈنۈشكە سەسكىنەرلىك بولىدۇ، ئىت بالىسى كۆرۈنۈشكە ئويۇنچۇقتەك يېقىملىق بولىدۇ. ئەمما، چوڭ بولغاندا، ئەكسىچە بولىدۇ.

بَلُو balu بالۇ. ئارغۇلاردا كىچىك بىر شەھەرنىڭ نامى.

319 III

بَلُو bəlü: بَلُو بَلُـــو *bəlü bəlü* —— ئەللەي - ئەللەي. خوتۇنلار//نىڭ بالىلىرىنى بۆشۈككە بۆلەپ ئۇخلىتىشتا ئېيتىدىغان سۆزى.

547

بَلا bala // مەدىكار، ياردەمچى. ئادەمنىڭ ئىشلىرىدا، كۆپىنچە تېرىقچىلىقتا ياردەملەشكۈچى بالا.

تَلُو təlü تەلۋە، ئەخمەق، هاماقەت. ئوغۇزچە.

تَلُو talu تاللانغان. تَلُو نانكْ *talu nəŋ* —— تاللانغان نەرسە.

تُلُو tolu تولۇق، تولغان، لىق. تُلُـــو اِذِشْ *tolu iżix* —— تولغان ئىدىش. لىق، تېشىپ تۇرغان هەرقانداق نەرسىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

تُلِي tolï تولا ~ تۆلە، مۆلدۈر. ئاسماندىن ياغىدىغان تولا.

تلى tili ئوقنىڭ باشىقىنى چىڭىتىپ تۇرىدىغان تاسما ھالقا.

جلارْ [1] qilər چىلە. ئات ئېغىلىدىكى ھۆل تېزەكلەر.

سلي salï قالاق. لايچىلىقتا لاي ئارىلاشتۇرۇش ۋە لاي ئېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئەسۋاب.

320 III

سُلى süli سۈلى. قۇللارغا قويۇلىدىغان ئىسىم. ئېھتىمال بۇ// «سُلَيْمانْ» «suləyman» سۆزىنىڭ قىسقارتىلمىسى بولسا كېرەك.

قُلا kula قۇلا. قُلا اَتْ kula at — قۇلا ئات.

قلى kalï «قانداق، ئەگەر، ناۋادا» مەنىسىنى بىلدۈرىدىغان سۆز. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| كلْسا قلى قتغْلقْ | kəlsə kalï katïqlïk |
| ارْتَرْ تَيُو سَرنْكلْ | ərtər təyü səringil |
| اُذْلك ايشنْ بلبْ تُرْ | əẓlək ïxïn bilip tur |
| انْجا انكرْ ترَنْكلْ | anqa aŋar tirəngil |

[ساڭا قاتتىق كۈن كەلسە،

بۇمۇ كېتەر دەپ سەۋر قىل،

زاماننىڭ ئىشىنى بىلىپ تۇر،

321 III

ئۇنىڭغا شۇنچىلىك تىرەنگىن (تاقابىل تۇر).]//

ئەگەردە ساڭا قاتتىق كۈنلەر كەلسە، بۇمۇ ئۆتۈپ كېتەر دەپ سەۋر قىلغىن: دۇنيا ئىشلىرىنىڭ شۇنداق بولىدىغانلىقىنى بىلىپ تۇر، ھەر بىر جاپا - مۇشەققەتكە ھەسرەت چېكىپ ئۆزۈڭنى ئالدۇرۇپ قويما.

بُو سَنْ بُو اِيشِغْ قَلي قِلْدِنكْ bu sən bu ïxïq kalï kildïŋ — سەن بۇ ئىشنى قانداق قىلدىڭ؟ سَنْ قلى بَرْسا سَنْ sən kalï barsa sən — ناۋادا سەن بارىدىغان بولساڭ.

كُلى küli گۈلە. ئاجراتماي ئۈچكىسى بىلەن قورۇتۇلغان ئۆرۈك، شاپتۇل قاتارلىقلار.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «جلارْ» شەكلىدە يېزىلغان. بۇنداق يېزىلىشى بۇ يەردىكى ۋەزنىگە ئۇيغۇن بولمىسىمۇ، ئەسلىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

تَمُو tamu تومۇغ، دوزاخ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*tamu kapuqin aqar tavar* تَمُو قَبُغِنْ اجارْ تَڤارْ

دوزاخنىڭ ئىشىكىنى پارا ئاچىدۇ.

يەنى پارا دوزاخنىڭ ئىشىكىنى ئېچىۋېتىدۇيۇ، باشقىسىنى ئاچالمامدۇ؟ بۇ ئۆزنىڭ ئىشىنى پۈتتۈرمەكچى بولغان كىشىنىڭ پارا بېرىشى كېرەكلىكىگە ئۇندەپ ئېيتىلىدۇ.

تُما tuma: تُما بُحسُنْ *tuma buhsun* — تېرىق شارابىنىڭ كۆپىنىڭ ئۈستىگە بۇژۇلداپ چىققان قىسمى.

جمى qamī شاۋقۇن - سۈرەن، جاڭجال. جُغِى جمى *quoqi qamī* — ۋاراڭ - چۇرۇڭ. جُغِي 322 III جمى قلْدى *quoqi qamī kildi* — ۋاراڭ - چۇرۇڭ قىلدى. «جمى» *qamī* سۆزى// جۈپ سۆز تەركىبىدىلا قوللىنىلىدۇ.

سُما sümə ئۇندۇرمە، ئۇندۇرمە قىلىنغان بۇغداي. قۇرۇتۇلغاندىن كېيىن ئۇن تارتىلىپ، ئۇنىڭدىن تالقان ۋە نانغا ئوخشاش نەرسىلەر تەييارلىنىدۇ. بوزا ئىچمىتقۇسى ياسىلىدىغان ئارپا ئۇندۇرمىسىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

كمى kəmi («ك» *k* فەتھىلىك تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) كېمە. ئوغۇزچە ۋە قىپچاقچە.

كَمِي kəmi[1]: كَمِي تَـلاس *kəmi talas* — كىچىك تالاس. ئۇيغۇرلار چېگرىسىدىكى بىر ئۆتكەلنىڭ نامى.

كمِي kəmi («ك - *k*» ھەربى كەسرىلىك تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) كېمە. 548 // تۈركچە. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *kəmi iqrə oldurup* | كَمِي اِجْرا اُلْدُرُوبْ |
| *īla suvīn kəqtimiz* | الا سُفِنْ كَجْتِميزْ |
| *uyoqur taba baxlanīp* | اُيْغُرْ تَبا بَشْلَنبْ |
| *mīŋlak əlin aqtīmīz* | 323 III مِنْكلَقْ ايلِنْ اَجْتميزْ // |

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەربى «ك - *k*» زەممىلىك يېزىلغان. بىز بۇ سۆزنىڭ يازما نۇسخا 184- بەت (ئۇيغۇرچە يېڭى نەشرى 278- بەت)تىكى شەكلىنى ئاساس قىلىپ، «*kəmi*» دەپ ئالدۇق.

[كېمە ئىچىگە ئولتۇرۇپ،
ئىلى سۇيىنى كەچتۇق بىز،
ئۇيغۇر تەرەپكە يۈزلىنىپ،
مىڭلاق ئېلىنى ئاچتۇق بىز.]

كېمىگە ئولتۇرۇپ ئىلى سۇيىدىن (بۇ بىر چوڭ دەريا) ئۆتتۇق، ئۇيغۇرلار تەرەپكە يۈزلىنىپ، مىڭلاق ئېلىنى ئالدۇق.

مما mama خامان تېپىشتە ئوتتۇرىغا قېتىلىدىغان ئۆكۈز. باشقا ئۆكۈزلەر ئۇنىڭ ئەتراپىدا ئايلىنىدۇ[1].

ممُو mamu نىكاھ كېچىسى كېلىن بىلەن بىللە ئەۋەتىلىدىغان خوتۇن، يەڭگە. بۇ سۆز ئەسلىدە تۈركچە ئەمەس.

نما nəmə «بىلمەيمەن» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان بىر سۆز. نما نا قلدي nəmə nə kildi — نېمە قىلغاندۇ؟

324 III

تَنا tana دانەكچە. يۇمغاقسۇت ئۇرۇقى. ئۇچ ۋە ئارغۇ تىللىرىدا.//

يَنوتيمو yənü yəmü[2] «قاراپ تۇر: جۇمۇ» مەنىلىرىدە كېلىدىغان جۇپ سۆز. مَنْ بَرْغايْ مَنْ يَمُو mən barqaymən yəmü — قاراپ تۇر، پات يېقىندا بارىمەن.

سُنِى suni زەگۇندە. تامنىڭ ياكى تاختاينىڭ ئاستىغا قويۇلىدىغان توغرا ياغاچ.

قَنُو kanu قايسى. قَنُو كَشي kanu kixi — قايسى كىشى. ئارغۇچە. بۇ سۆزدە «ن - n» ھەرپى «ى - يا»نىڭ ئورنىغا ئالماشقان.

قانِى ، قَنِي kani قېنى. اُغْلُمْ قَنِي oqlum kani — ئوغلۇم قېنى.

كُنِي koni تۈز، توغرا، راست. كُنِي نَاڭ koni nəŋ — تۈز نەرسە. ياۋاش، كۆڭلى تۈز ئادەمگىمۇ «كُنِي ارْ koni ər» دېيىلىدۇ.

325 III

كُنِى küni كۈنە، كۈنداش. ماقالدا مۇنداق كەلگەن://

---

[1] ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا خاماننىڭ ئوتتۇرىسىغا قادالغان تۈۋرۈك «مۇما» دېيىلىدۇ.

[2] يازما نۇسخىدىكى يېزىلىشى بويىچە بۇ سۆزنىڭ قانداق ئوقۇلۇشى كېرەكلىكىنى بەلگىلەش قىيىن. مىسالنىڭ ئاخىرقى سۆزىدىن قارىغاندا، ئىككىنچى سۆز «يَمُو yəmü» بولۇشى كېرەك. بىرىنچى سۆز «ن - n» بىلەن «م - m»نىڭ ئۆزگىرىشى قائىدىسىگە ئاساسەن «يَنُو yənü» بولسا كېرەك. بىز بۇ سۆزلەرگە مۇشۇ ئاساستا ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

*küniniŋ külinə təgü yaqï* كُنِى نِكْ كُلِينا تَكُو يَغِي

كۈنداشنىڭ كۈلىكىچە دۈشمەن.

يەنى كۈنداش بىر - بىرىگە شۈنداق دۈشمەنكى، ھەتتا ئۇلارنىڭ كۈللىرىمۇ بىر - بىرىنىڭ كۆزىگە ئۇرۇلىدۇ.

مُنُو munu مانا. بۇ «قانِى *kani* — قېنى» دېگەن سۆزگە جاۋاب بولۇپ كېلىدۇ.

دَوا dawa داۋا. يۇلغۇن چېچىكى. بۇنى بوياقچىلار ئىشلىتىدۇ.

دَوا dawa ئېگىرىشكە تەييارلانغان يۇڭ پارچىسى. ساۋاپ، ھالقىسىمان پىلتە قىلىنىپ، بىلەككە ئۆتكۈزۈلىدۇ، ئاندىن ئېگىرىلىدۇ.

قُوا k̡uwa قوۋا، سوغا. ئوغۇزچە.

549

قُوا k̡owa تۈرك يوگەنلىرىدىكى ئاتنىڭ بۇرنىغا تېگىپ تۇرىدىغان قېيىش.//

## فاعِل fail شەكلىدە ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

326 III

لَتُو lətü[1] بىرخىل سۇيۇق تاماق. بۇ تاماق سۇ، قار-//مۇزغا ئوخشاش نەرسىلەر بىلەن سوۋۇتۇلىدۇ. ئىچىگە دورا - دەرمەك سېلىنىپ سوغۇقلۇق ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

قاجــــا k̡aqa قاچا، قاپ. «قا قاجا *k̡a k̡aqa*» دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان. بەزىدە قىسقارتىلىپ «قَجا *k̡aqa*» دەپمۇ ئېيتىلىدۇ.

قُوجُو k̡oqu قوچۇ. ئۇيغۇر شەھەرلىرىدىن بىرىنىڭ نامى.

جُوجُو ququ چۇچۇ. تۈرك شائىرلىرىدىن بىرىنىڭ ئېتى.

قِيجِي k̡ïqï قىچا.

اُونُو onu ئاۋۇ. «مُونُو *munu* — مونۇ، موشۇ. بۇ سۆز كۆز ئالدىدىكى نەرسىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

سُونُو sunu سىياھدان.

قانِى k̡anï قېنى.

[1] كلاۋسون بۇ سۆزنى خەنزۇچە «冷淘 *leŋtaw*» دېگەن سۆزدىن كەلگەن بولسا كېرەك، دەيدۇ.

لُيو liyü لاي، سېغىز لاي. قۇرۇغاندا تاراڭ ـ تاراڭ قىلىپ تۇرىدىغان لاي.
327 III

اُوهی ühi ئۆكە ~ ھۆۋقۆش. تۈركلەرنىڭ كۆپچىلىكى «ئُوكِي üki» دەيدۇ.//

## فَعالْ fəal شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

ختایْ hïtay خىتاي. يۇقىرى چىن.

تَغایْ taqay تاغا.

جِغایْ qïqay كەمبەغەل. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

كُنكُلْ كمنكْ تُلْسا قلى يُوقْ جغایْ *koŋül kimiŋ bolsa kali yok qïqay*

قلْسا كُچُنْ تُلْمسْ بى تُقْ بایْ *kïlsa küqün bolmas anï tok bay*

[كىمنىڭ كۆڭلى ئەگەر كەمبەغەل بولسا،

ئۇنى كۈچ بىلەن باي قىلىپ بولماس].

يارىتىلىشتا قەلبىگە گادايلىق سىڭگەن كىشىنى باي قىلىش مۇمكىن ئەمەس.//
328 III

## فعْلى fə'la شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

تُرْنا turna تۇرنا.

قروى k̡arwi: قـروى يـا *k̡arwï ya* — ئىككى ئۇچى ئەگمەچ ياي. قېشىنىڭ ئۇچى ئىنچىكە كىشىگە «قروى قشلغ كشى *k̡arwï k̡axlïq kixi*» دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان. بۇ ئەرەبچىگە ئوخشاش. ئەرەبچىدە ھەرقانداق يايسىمان نەرسە «قرواء» دېيىلىدۇ. شائىر رؤبة ئۆز شېئىرىدا تۆگىسىنى ئەسلەپ شۇنداق يازغان:

رؤبة يذكر بعيره

قرواء مرجاب فنق

## فَعْلالْ fə'lal شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

شَــنْبُوىْ xənbüy قاتار مەشرەپ، بىرىنىڭ كەينىدىن بىرى بېرىلىدىغان زىياپەت. كەنچەكچە.// 329 III

بُخْتَاىْ bohtay بوغچا. بۇ سۆزنىڭ «بُخْتُوىْ bohtuy» دەپ ئېيتىلىدىغان شەكلىمۇ بار.

لُخْتَاىْ lohtay چىنىنىڭ سىرىق تەڭگە گۈللۈك قىزىل يىپەك رەختى.

قُنْجُوىْ kunquy خاتۇندىن بىر دەرىجە تۆۋەن تۇرىدىغان خېنىم ئاغىچا، مەلىكە. «قَــاتُونْ قُنْجُوىْ katun kunquy» سۆزى شۇنىڭدىن ئېلىنغان.// 550

بُغْدَاىْ buoqday بۇغداي. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*buoqday katinda sarkaq* [1] *suva lur* — بُغْدَاىْ قَتِنْدا سَرْفج سُڤالُورْ

بۇغداينىڭ باھانىسىدە قارىمۇق سۇ ئىچىپتۇ.

يەنى بۇغداينىڭ دۆلىتى ۋە بەرىكىتى تۈپەيلىدىن قارىمۇقمۇ سۇغىرىلىدۇ. بۇ ماقال بىر كىم بىلەن ھەمسۆھبەت بولۇپ ياخشىلىققا ئېرىشكەن كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ. بارسغانلىقلار «بُغْــدَاىْ buoqday» دېيەلمەيدۇ، «بُــدْغَاىْ budoqay» دەيدۇ. «مەن بارسغانلىق ئەمەس» دېگەن كىشى مۇشۇ سۆز بىلەن سىنىلىدۇ.

جِلْدَاىْ qildəy ئاتنىڭ كۆكرىكىدە پەيدا بولىدىغان بىرخىل يارا، داغلاپ ساقايتىلىدۇ.// 330 III

سِمْدُوىْ samduy ئادەمنىڭ مىجەزىگە ئىسسىقمۇ كەلمەيدىغان، سوغۇقمۇ كەلمەيدىغان ھەرقانداق مۆتىدىل تاماق.

قُرْدَاىْ korday قوداي. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «سَرْفج» شەكلىدە يېزىلغان. توغرىسى «سَــرْقَجْ» بولۇشى كېرەك. ئۇيغۇرچە يېڭى نەشرى 346- بەتكە قاراڭ.

*ķorday ķuqu anda uqup yumqïn ətər* قُرْدَيْ قُغُو انْدا اُجُبْ يُمْغَنْ اُتارْ

*ķuzqun yaŋan sayrap anïn üni pütər* قُزْغُنْ ينكان سَيْرَبْ انن اُنِى بُتارْ

[قوداي، قۇ ئۇندا ئۇچۇپ توپلىشىپ ئۆتەر،

قۇزغۇن، تاغ قاغىلىرى سايرىشىپ ئۈنلىرى پۈتەر.]

بىر ئورۇننىڭ گۈزەللىكى تەسۋىرلىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: قوداي ۋە ئاق قۇلار توپلىشىپ سۇ ئەتراپىدا ئۇچۇشىدۇ ۋە ھەرخىل ئاۋازلار بىلەن سايرىشىدۇ، قۇزغۇن، تاغ قاغىلىرى تولا قاقىلداپ ئۈنلىرى پۈتۈپ كېتىدۇ.

قُمْشُــوىْ ķomxuy قانغا تولغان كانا. بۇ سۆز سۆيىدۇكى تۇتۇلۇپ، سىيەلمەي قالغان كىشىلەرگە تەمسىل قىلىنىدۇ.

بُورْغُوىْ buroquy بۇرغا. پۈۋلەپ چېلىنىدىغان بۇرغا.

جرْغُوىْ qïroquy ئوق باشىقىنىڭ قاپارتما ھالقىسى. //331 III

جرْغُوىْ qïroquy تونىنىڭ ئىككى بىقىنىدىكى ئىزمىلار ئۆتكۈزۈپ قويۇلىدىغان توپچا.

جَلْغَاىْ qaloqay قۇش پەيلىرىنىڭ غولى[1].

قَرْقُوىْ[2] ķïroquy قورغۇي. جبَكْ قرْغُوىْ *qibək ķïroquy* — چىۋ قورغۇي.

قَرْغُوىْ ķaroquy تۇر. تاغنىڭ تۆپىسىگە ياكى ئېگىز يەرگە مۇنار شەكلىدە ياسالغان تۇر. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئوت يېقىپ، دۈشمەننىڭ كەلگەنلىكىدىن خەۋەر بېرىلىدۇ. شۇنىڭغا قاراپ كىشىلەر تەييارلىق قىلىدۇ.

منْغُــوىْ mïnoquy مۇلغۇي ~ مۇڭقۇي، شىلىم. قەغەز چاپلايدىغان شىلىم (قاتتىق چاپلىشىشى ئۈچۈن) ئۇن سۆيۈق چېلىنىپ قويۇلغۇچە قاينىتىلىدۇ.

جُلْقُوىْ qulķuy: جُلْقُــوىْ اُتُــكْ *qulķuy ətük* — پاشنىسىنىڭ بىر تەرىپى ئۆرۈپ كەتكەن ئۆتۈك. //551 چولاق قولغا «جُلْقُــوىْ الــكْ *qulķuy əlik*» دېيىش شۇنىڭدىن كەلگەن. //332 III

---

[1] بۇ سۆز ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلى دىئالېكتلىرىدا دەرەخنىڭ چاتىۋېتىدىغان ياۋا شاخلىرى مەنىسىدە قوللىنىلىدۇ.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. بىز بۇ سۆزنىڭ بۇ يەردە كۆرسىتىلگەن مىسالدىكى ۋە يازما نۇسخا 316- بەتتىكى يېزىلىشىغا ئاساسەن، كەسرىنى ئىناۋەتلىك ھېسابلىدۇق ۋە «*kïroquy*» دەپ ئالدۇق.

## بەش ھەرپلىكلەر بابى

تَرِغْجِي tarïqqï دېھقان.

سُرُغْجِي soruqqï چىرلامچى، يىتكەن نەرسىسىنى سورىغۇچى.

قُرُغْجِي ḳoruqqï قوروۇقچى، قورغان ساقلىغۇچى.

قُرْنْجِي ḳorunqï چېدىردا ۋە باشقا يەردە ئىسلىنىپ كەتكەن كىگىز. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

بُقُرْسِي buḳursï بوقۇسا.

## بۇ بابتىكى ئالتە ھەرپلىكلەر

جنجرغا qanqarqa قۇشقاچ.

سُكْلُنْجُو səglünqü كاۋاپ.

قمْلنْجُو ḳamlanqu قاملانچۇ. «اِكِّي اُكُوزْ ikki əgüz — ئىككى ئۆگۈز»گە يېقىن بىر كىچىك شەھەرنىڭ نامى.

كزْلَنْجُو kizlənqü يوشۇرۇن. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*kizlənqü kəlində* كزْلَنْجُو كَلِنْدا

333 III

يوشۇرۇلغان نەرسە/كېلىندە.

چۈنكى ئۇ ياخشى نەرسىلەرنى ئېرىگە ساقلايدۇ.

كَسْلِنْجُو kəslinqü كەسلەنچۈك.

## فَعُولَلِي fəuləli شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

جُقُوبَرِي qok̡ubarï چوقا. بوتا ياسايدىغان لاي، بوتا لېيى.

قراغُنى k̡araoqunï باللار ئاخشىمى ئوينايدىغان بىر ئويۇننىڭ ئېتى.

## فَعْلَال fəəllal[1] شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

تُرْمْتَــــاىْ turumtay تـۇرۇمتاي. يىرتقـۇچ ئۇچـى قۇشـلاردىن بىرىنىـڭ ئېتـى. ئەرلەرگـىمۇ «تُرُمْتَاىْ *turumtay* — تۇرۇمتاي» دەپ ئات ۋە لەقەم قويۇلىدۇ.

334 III
تۆت ھەرپلىك ئىسىملار بۆلۈمى تۈگىدى. //



[1] مىسالدىكى سۆزگە قارىغاندا، بۇ يەردىكى ۋەزىن «فعْلَال *fəəllal*» بولۇشى كېرەك. «ع - ئەين» نىڭ ئۈستىگە ساكىن خاتا قويۇلۇپ قالغان. بىز تۈزەتتۇق.

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

ئايىغۇچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئېتى بىلەن باشلايمەن

## تۆت ھەرپلىك پېئىللار بۆلۈمى
## ئىككى ھەرپلىكلەر بابى

تَيْدِي taydï تايدى، تېيىلدى. اَرْ تَيْدِي ər taydi — ئادەم تېيىلىپ كەتتى. ھەرقانداق بىر ھايۋاننىڭ پۇتى لاي ياكى يامغۇردا تېيىلىپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَيارْ – تَيْماقْ tayar - taymak).

تُيْدِي tuydï تۇيدى. اَرْ اِيشِنْ تُيْدِي ər ixïn tuydi — ئادەم ئىشنى تۇيدى، ئادەم ئۆزىگە مەخپىي تۇتۇلغان ئىشنى تۇيدى، سەزدى (تُيارْ – تُيْماقْ tuyar - tuymak).

335 III

تِيْدِي tïydï تىيدى، توستى. اَلْ اَنِى تِيْـدِي ol ani tïydï // ئۇ ئۇنى تىيدى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «ذ – ẑ» ھەرپى بىلەن «تِـــذْتِى tiẑti» بولۇپ، يېنىكلىتىلگەن[1] (تِيارْ – تِيْماقْ tïyar - tïymak).

تُيْدِي toydï تويدى. قَرِنْ تُيْدِي karïn toydï — قېرىن تويدى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «ذ – ẑ» ھەرپى بىلەن «تُــذْتِي toẑti» بولۇپ، يۇقىرىدا ئېيتقىنىمىزدەك «ذ – ẑ» ھەرپى «ى – يـــا» ھەرپىگە ئالماشتۇرۇلغان. بۇ مۇشۇنداق سۆزلەيدىغان قەبىلىلەرنىڭ تىلىدۇر (تُيارْ ــ تُيْماقْ toyar - toymak).

سُــيْدِي soydï سويدى. اَرْ قُويُــغْ سُــيْدِي ər koyuq[2] soydï — ئادەم قوينى سويدى.

---

[1] بىزنىڭ قارىشىمىزچە بۇ يەردە تاۋۇش نۆۋەتلەشكەن.

[2] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «قُويُغْ» شەكلىدە بېرىلگەن. بىز خاقانىيە تىلىنىڭ فونېتىكىلىق قائىدىسى بويىچە «koyuq» دەپ ئالدۇق.

باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُيازْ [552]// سُيْماقْ *soyar - soymak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

بيرْ تِلْكُو تَريسِنْ اكيلا سُيْماسْ *bir tilkü tərisin ikilə soymas*

بىر تۈلكىنىڭ تېرىسى ئىككى قېتىم سويۇلماس.

بۇ ماقال بىر ئادەمدىن ياخشىلىققا ئېرىشىپ، ئىككىنچى قېتىم يەنە ياخشىلىققا ئېرىشىشنى [336 III]// ئارزۇ قىلغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

قَيْدِي *kaydï* قايدى: كۆڭۈل بۆلدى. قداشـنكا قَيْـدي *kadaxïŋa kaydi* — ئۆزىنىڭ يېقىنىغا كۆڭۈل بۆلدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قَذَشْ تيمشْ قَيْمادُقْ قَذنْ تيمشْ قَيْمشْ

*kaẑax təmix kaymaduk kaẑïn təmix kaymïx*

قېرىنداش دېسە قارىمىغان، قۇدا دېسە قاراپتۇ.

بۇ ماقال تۇغقانلار ئارىسىدا قۇدىلارغا ھۆرمەت بىلدۈرۈشكە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| بِرْدنكْ نَلكْ ايْمَدنكْ | *bardïŋ nəlük aymadïŋ* |
| كِيرُو كُرُبْ قَيْمَدنكْ | *kərü kərüp kaymadïŋ* |
| كنكل برو يَيْمَدنكْ | *kəŋül bərü yaymadïŋ* |
| بُلْدُنكْ ارِنْجْ بُلْمَغُو | *bolduŋ ərinq bolmaqu* |

[نېمىشقا كەتكەنلىكىڭنى ئېيتمىدىڭ،

ئارقاڭغا قاراپ قايمىدىڭ، [337 III]//

كۆڭلۈڭنى بىزگە بەرمىدىڭ،

بولمىغۇر بىر نەرسە بولۇپ قالدىڭ.]

كېتىپسەن، كەتكەنلىكىڭنى نېمىشقا ئېيتمىدىڭ، ئارقاڭغا قايرىلىپ، قاراپمۇ قويمىدىڭ؛ نېمىشقا بىزگە كۆڭلۈڭنى بەرمىدىڭ، ئەمدى سەن بولمىغۇر بىر نەرسە بولۇپ قالدىڭ. كـيرُو قَيْـدي *kərü kaydi* — ئارقىسىغا قارىدى (قَيارْ – قَيْماقْ *kayar - kaymak*).

قُيْدِي k̦uydï قۇيدى. اِرْ كُبْكَا سُوڤْ قُيْدِي ər küpkə suv k̦uydï —— ئادەم كۈپكە سۇ قۇيدى ۋە چالغىتتى. ھەرقانداق سۇيۇق نەرسىلەرگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قُيارْ - قُيْماقْ k̦uyar - k̦uymak̦).

قُيْدِي k̦uydï ئۈركۈدى. اَتْ قُيْدِي at k̦uydï —— ئات ئۈركۈدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قُيارْ - قُيْماقْ k̦uyar - k̦uymak̦).

قِيْدِي k̦ïydï قىيدى، كەستى؛ ياندى. اَرْ سُوزِنْ قِيْدِي ər sozin k̦ïydï —— ئادەم سۆزىنى قىيدى، يەنى ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلدى. اُلْ يِغاچْ قِيْدِي ol yïƞaq k̦ïydï —— ئۇ ياغاچ قىيدى (قِيارْ - قِيْماقْ k̦ïyar - k̦ïymak̦). 338 III

كُيْدِي koydi كۆيدى. اُتُنْكْ كُيْدِي otuƞ koydi —— ئوتۇن كۆيدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُيارْ - كُيْماكْ kəyər - kəymək).




يَيْدِي yaydï چايقىدى، لىغشىتتى. اُلْ سُوْدا تُونُغْ يَيْدِي ol suvda tonuƞ yaydï —— ئۇ سۇدا تونىنى چايقىدى. اُلْ مَنِنْكْ كُنْكُلْ يَيْدِي ol məniƞ kəƞül yaydï —— ئۇ مېنىڭ كۆڭلۈمنى مايىل قىلىۋالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. يِيلْ يِغاچِغْ يَيْدِي yəl yïƞaqïƞ yaydï —— شامال دەرەخنى لىغشىتتى (يَيارْ - يَيْماقْ yayar - yaymak̦).




بادِي badï باغلىدى. اُلْ اَتِغْ بادِي ol atïƞ badï —— ئۇ ئاتنى باغلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. 553 ھەرقانداق بىر نەرسىنى تانا بىلەن باغلاپ چىگىتىشمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بارْ - باماقْ bar - bamak̦). 339 III

تُودِي tudï ئەتتى، ياپتى. اُلْ اَغْزِنْ تُودِي ol aƞzïn tudï —— ئۇ ئاغزىنى ئەتتى. ھەرقانداق بىر تۆشۈكنى بېكىتىشمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُورْ - تُوماقْ tur - tumak̦).

تيدِي tədi دېدى. اُلْ منكا اَندغْ تيـــدِي *ol maŋa andaq tədi* — ئۇ ماڭا شۇنداق دېدى (تيرْ – تيماكْ *tər - təmək*).

ســـادِي sadï سانىدى. ارْ قُويْـــغْ ســـادِي *ər koyuq sadï* — ئادەم قوينى سانىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سارْ– ساماقْ *sar - samak*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *kara tünüg kəqürsədim* | قرا تُونُكْ كجُرْسادمْ |
| *aqïr unï uqursadïm*// | اَغرْ اُونی اُجُرْسادمْ |
| *yətikənig kaqarsadïm*[1] | يَتيكانِكْ قَجُرْسادِمْ |
| *sakïx iqrə künüm tuqdï* | سَقِشْ اِجْرا كُنُمْ تُغْدِي |

340 III

[قاراڭغۇ كېچىنىڭ ئۆتۈپ كېتىشىنى تىلىدىم،
ئېغىر ئۇيقۇنى قاچۇرۇشنى تىلىدىم،
يەتتىكەن يۇلتۇزىنى قايتا ـ قايتا سانىدىم،
ساناش ئىچىدە كۈندۈزۈمنىڭ قۇياشى تۇغدى.]

قاراڭغۇ كېچىنىڭ ئۆتۈپ كېتىشىنى، ئېغىر ئۇيقۇنى قاچۇرۇشنى تىلىدىم، يەتتىكەن يۇلتۇزىنىڭ ئايلىنىشىنى قايتا ـ قايتا سانىدىم، ساناش جەريانىدا كۈندۈزۈمنىڭ قۇياشى تۇغدى.

سُودِي sudï سۇندى. اُلْ انكرْ بُيُونْ سُودِي *ol aŋar boyun sudï* — ئۇ ئۇنىڭغا بويسۇندى. اُلْ منكا يُونـــكْ سُـــودی *ol maŋa yuŋ sudï* — ئۇ ماڭا (ئېشىش ئۈچۈن) يۇڭ پارچىلىرىنى سۇندى (سُورْ – سُوماقْ *sur – sumak*).

341 III

سيدِي sïdï سۇندۇردى، يەڭدى. اُلْ اُتُـــنْكْ سِـــيدِي// *ol otuŋ sïdï* — ئۇ ئوتۇن سۇندۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ سُـــونِي سِـــيدِي *ol süni sïdï* — ئۇ قوشۇننى يەڭدى (سِيْر – سيماقْ *sïr - sïmak*).

قادِي kadï: اُلْ اَشجْكا اُتنكْ قـــادِي *ol əxiqkə otuŋ kadï* — ئۇ قازان ئەتراپىغا ئوتۇن

---

[1] بۇ يەردىكى «قَجُرْسادمْ» سۆزىنىڭ ئەرەبچىسى «قايتا ـ قايتا سانىماق» مەنىسىدە ئىزاھلانغان بولۇپ، بېسىم ئاتالاي بۇ سۆزنىڭ «قَجَرْسادمْ *kaqarsadïm*» بولۇشى كېرەكلىكى ھەققىدە ئىزاھ بەرگەن. بىز بۇ پىكىرنى توغرا تاپتۇق ۋە ترانسكرىپسىيەدە تۈزەتتۇق.

تىزدى. اَلْ تُونُغْ قَــادِي *ol tonuq k̡adī* — ئۇ توننى بوغچىلىدى، يەنى بوغچىغا سالدى (قَــارْ – قامَـــاقْ *k̡ar - k̡amak*). بۇ ياغمىچە سۆزدۇر. بۇ سۆزنىڭ پاساھەتلىكرەك ئىپتىلىشى «قالادِي *k̡aladī*»دۇر.



## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

يُودِي yudī يۇدى. اَلْ تُونْ يُــودِي *ol ton yudī* — ئۇ تون يۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُورْ – يُوماقْ *yur - yumak*).

يِيدِي yədi يېدى. اَلْ اشْ يِيــدِي *ol ax yədi* — ئۇ ئاش يېدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ياباقۇ تىلىدا «بەگ ئادەمنىڭ مېلىنى يېدى ۋە نابۇت قىلدى» دېگەننى «بَــكْ كِشِينِ يِيدِي *bəg kixini yədi*» دەيدۇ (يِيرْ ‖ [342 III] – يِيماكْ *yər - yəmək*).

بىز پېئىللارنىڭ بۇ تۈرىنى تۆت ھەرپلىك دەپ ئاتىدۇق. چۈنكى، بىرىنچى شەخسنى ئىپادىلىگۈچى سۆز تۆت ھەرپلىكتۇر. «اَتْ بَــادِمْ *at badīm* — ئات باغلىدىم»، «قُويْ سادِمْ *k̡oy sadīm* — ‖ [554] قوي ساندىم» دېگەندەك. بۇ ئەرەبچىگە ئوخشايدۇ، ئەرەبچىدىمۇ «دَعَوْتُ، غَــدَوْتُ» سۆزلىرى تۆت ھەرپلىكتۇر. بۇلارنىڭ ئۆتتۈرىسىدىكى ئوخشاشلىقتا قارىتىپ شۇنداق ئاتىدۇق.



## فَعَلْدِي fəəldi شەكلىدە ئوتتۇرا ھەرپى ھەر خىل ھەرىكىلەنگەن ئۈچ ھەرپلىك سۆزلەر بابى

اَبِيــدِي abīdī يوشۇردى. اَلْ انِي كِشِــيدِنْ ابِيــدِي *ol anī kixidən abīdī* — ئۇ ئۇنى كىشىلەردىن يوشۇردى. ھەرقانداق نەرسىنى باشقىلاردىن يوشۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اَبِيرْ – اَبِيماقْ *abīr - abīmak*).

اَتادِي atadī ئاتىدى. اَلْ اَنكَرْ اتْ اتادِي *ol aŋar at atadī* — ئۇ ئۇنىڭغا لەقەم قويدى. ئىسىم قويسىمۇ شۇنداق‖ [343 III] دېيىلىدۇ (اَتارْ – اَتاماقْ *atar - atamak*).

اُتادِي otadī ئوتىدى. اُلْ تَــرِغْ اُتَــادِي *ol tarīq otadī* — ئۇ زىرائەت ئوتىدى. زىرائەت

بۇزۇلۇپ كەتمىسۇن دەپ، ئۇنىڭ يوپۇرماقلىرىنى يۇتىدى. زىرائەتنىڭ باشىقى كېسىلىسمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اُتارْ – اُتاماقْ *otar - otamak*).

اُتادي otədi ئۆتىدى، تۆلىدى. اُلْ انِكْ الِمِنْ اُتـادي *ol anïŋ alïmïn ətədi* — ئۇ ئۇنىڭ ئېلىشىنى (قەرزىنى) تۆلىدى (اُتارْ اُتاماكْ *otər - otəmək*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

*bolsa kimiŋ altun kümüx ərlə ətər* بُلسا كِمِنكْ اَلْتُنْ كُمُشْ ارْلا اِتار
344 III
*anda bolup təŋrigərü*[1] *tapoqïn ətər*// انْدا بُلُبْ تَنكريكَرُوا تَبْغِنْ اُتار

[كىمنىڭ ئالتۇن - كۈمۈشى بولسا، ئۆي - جاي سالار،
ئاندىن خاتىرجەم بولۇپ خۇداغا سىغىنار.]

كىمنىڭ ئالتۇن - كۈمۈشى بولسا، ئۆي - جاي سالىدۇ، ئۇ يەردە خاتىرجەم ئولتۇرۇپ، خۇداغا تائەت — ئىبادەت قىلىدۇ.

اُتيدي ütidi ئۈتۈكلىدى، دەزماللىدى، دەزمال سالدى. اُلْ تُونُغْ اُتيدي *ol tonuq ütidi* — ئۇ تونىنى دەزماللىدى، ئۇ تونىنىڭ يۇرلەشكەن جايلىرىنى تۆمۈر پارچىسى بىلەن دەزماللاپ تۈزلىدى (اُتيرْ – اُتيماكْ *ütir - ütimək*).

اُتادي otadï ئوتسىندى؛ ياقتى. اُلْ اُتنْ اُتادي *ol otuŋ otadï* — ئۇ ئوتسىندى؛ ئوت ياقتى. بۇ تاگىسۇق بىر سۆز بولۇپ، ئۇنى ياغما ۋە يەمەكلەر قوللىنىدۇ.

اُتادي otadï داۋالىدى. اَمْجي نَكَرْ اُتْ اُتادي *əmqi aŋar ot otadï* — تېۋىپ ئۇنى ئوت (دورا) بىلەن داۋالىدى (اُتارْ – اُتاماقْ *otar - otamak*) ئوغۇزچە.

اجيدي aqïdï ئېچىدى. سِرْكا اجيدي *sirkə aqïdï* — سىركە ئېچىدى. جاراھەت ئېچىشىپ ئاغرىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اَجيرْ – اَجيماقْ *aqïr - aqïmak*).

345 III
اَريدي arïdï ئېرىغ بولدى، تازا بولدى. اَريدي نَانْكْ *arïdi nəŋ*// — نەرسە ئېرىغ بولدى، تازا بولدى (اَريرْ – اَريماقْ *arïr - arïmak*).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «تنكريكَـرُوا» شەكلىدە، يەنى «ى – يا»نىڭ بىر چېكىتى كەم يېزىلغان ۋە بىر «ا – ئەلىف» ئوشۇق يېزىلىپ قالغان. ئەرەبچىسىگە قارىغاندا «تنكريكَرُو» بولۇشى كېرەك ئىدى. بىز ترانسكرىپسىيىدە تۈزەتتۇق.

ئَرُودِي ərüdi ئېرىدى. يــاغْ ئَرُودِي yaꝗ ərüdi ـــــ ياغ ئېرىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (ئَرُورْ — ئَرُوماكْ ərür - ərümək).

ئِرِيدِي üridi چىرىدى. يِغاجْ ئِرِيــدِي yïꝗaq üridi ـــــ ياغاچ (ۋە باشقا نەرسىلەر ئۇزاق زامــان تــۇرۇپ قالغــانلىقتىن) چىرىــدى. سـۆڭەك چىرىسىمۇ شــۇنداق دېيىلىــدۇ (ئُرِيْر — ئُرِيماكْ ürir - ürimək).

555

ئَزِيدِي azïdï سىزدى؛ گاس بولدى. كُـبْ ئَزِيــدِي küp azïdï ـــــ//كۈپتىن بىر نەرسە سىزدى. ساپال قاچىدىن ھەرقاندىق نەرسە سىزسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. قُــلاقْ ئَزِيدِي kulak azïdï ـــــ شاۋقۇن - سۈرەندىن قۇلاق گاس بولدى (ئَزِيرْ — ئَزِيمــاقْ azïr - azïmak).

ئِســيدِي isidi ئىسسىــدى، قىزىدى. مُــونْ ئِســيدِي mün isidi ـــــ شورپا ئىسسىــدى.

346 III

باشقىلاردىمۇ شۇنداق. تمُرْ ئِسِيدِي təmür isidi ـــــ تۆمۈر قىزىدى. باشقىلاردىمۇ// شۇنداق (ئِسِيرْ — ئِسِيماكْ isir - isimək).

ئَشادِي axadï يېدى. ئَرْ ئَشْ ئَشادِي ər ax axadï ـــــ ئادەم ئاش يېدى. خاقانىيلىكلەر بۇ سـۆزنى ئۇلــۇغلارنىڭ تامــاق يېيىشىگــىلا ئىشــلىتىدۇ. باشــقا تۈركلــەر پەرقلەندۈرمەستىن، ھەرقانداق ئادەمگە ئىشلىتىۋېرىدۇ. ئۇلارنىڭ قائىدىگە ئۇيغۇن (ئَشارْ — ئَشاماقْ axar - axamak).

ئُشــادِي üxədi ئاختۇردى، ئىزدىدى. ئَلْ يــيرِكْ ئُشــادِي ol yərig üxədi ـــــ ئۇ يەرنى ئاختۇردى، يەردىن بىر نەرسە ئىزدىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (ئُشــارْ — ئُشــاماكْ üxər - üxəmək).

ئَشُودِي əxüdi ياپتى. ئُلْ ئَنكَرْ يُغُرْقانْ ئَشُــودِي ol aŋar yoꝗurkan əxüdi ـــــ ئۇ ئۇنىڭغا يوتقان ياپتى. ھەرقانداق بىر نەرسىنىڭ ئۈستىگە بىر نەرسە ياپسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (ئَشُورْ — ئَشُوماكْ əxür - əxümək).

ئُشِيدِي üxidi ئۈششۈدى، توڭدى. ئَرْ ئُشِــيدِي ər üxidi ـــــ ئادەم (سوغۇقتىن) ئۈششۈدى (ئُشِيرْ — ئُشِيماكْ üxir - üximək).

347 III

ئُقِيدِي okïdï ئوقۇدى؛ چاقىردى. ئُلْ مِنِ ئُقِيــدِي//ol məni okïdï ـــــ ئۇ مېنى چاقىردى.

ارْ بِتِكْ اُقيدى *ər bitik okïdi* — ئادەم كىتاب (خەت) ئوقۇدى (اُقِيرْ — اُقيمَاقْ *okïr - okïmak*).

اُقيدى okïdï ئوقسىدى، ھۆ قىلدى، قوستى. ارْ اُقيدى *ər okïdi* — ئادەم قوستى. بۇ «يۇمشاق كـ - *g*» بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدۇ[1] (اُقيرْ - اُقيماقْ *okïr - okïmak*).

اُكيدى ügidi ئۆگۈت ئەتتى، ئۇن تارتتى. ارْ بُغْداىْ اُكيدى *ər buqday ügidi* — ئادەم بۇغداي ئۆگۈت ئەتتى، ئۇن تارتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُكيرْ - اُكيماكْ *ügir - ügimək*).

اكادى əkədi ئېكىدى، ئېكەكلىدى؛ غوچۇرلاتتى. اُلْ بچاكْ اكادى *ol piqək əkədi* — ئۇ پىچاق ئېكىدى، ئېكەكلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بُغْرا تيشِنْ اكادى *buqra tixin əkədi* — بۇغرا چىشىنى غوچۇرلاتتى // (اكارْ - اكاماكْ *əkər - əkəmək*).

اكادى əkədi ئېكەشتى، تىركەشتى، قارشىلاشتى. اُلْ انكرْ اكادى *ol aŋar əkədi* — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن قارشىلاشتى (اكارْ - اكاماكْ *əkər - əkəmək*).

اُلادى ülədi ئۈلەشتۈردى. اُلْ يرْماقْ اُلادى *ol yarmak ülədi* — ئۇ يارماق ئۈلەشتۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُلارْ - اُلاماكْ *ülər - üləmək*).

اُلادى uladï ئۇلىدى. اُلْ يِبْ اُلادى *ol yïp uladï* — ئۇ يىپ ئۇلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ يغُوقْ اُلادى *ol yaquk uladï* — ئۇ يېقىنلىرىغا ئۇلاشتى، يېتىشتى (اُلارْ - اُلاماقْ *ular - ulamak*).

اُليدى ulïdï ھۇۋلىدى. بُرى اُليدى *bori ulïdi* — بۆرە ھۇۋلىدى. كېچىسى ئىت قورقۇنچتىن ھۇۋلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. // ئادەم قاتتىق ئازابتىن بۆرىگە ئوخشاش ۋارقىرىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اُليرْ - اُليماقْ *ulïr - ulïmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ سۆزدە «يۇمشاق كـ - *g*» نىڭ كېلىشى مۇمكىن ئەمەس. بىز بۇ ھەقتە بېسىم ئاتالايىنىڭ «بۇ سۆز بۇنىڭدىن كېيىنكى *ügidi* سۆزىگە بېرىلگەن ئىزاھات بولۇپ، خاتا كۆچۈرۈلگەن» دېگەن پىكرىنى توغرا تاپتۇق.

يَزِيدا بُرِي اُلِيسا اَقْدا اِتْ بَغْرِي تَرْتِشُورْ

349 III

*yazīda bəri ulīsa//əvdə īt baqrī tartīxur*

دالىدا بۆرە ھۇۋلىسا، ئۆيدە (ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتىپ) ئىتنىڭ باغرى تارتىشار.

بۇ ماقال يېقىن كىشىلەرنى بىر - بىرىگە ياردەم قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

اُلِيدِي olidi ھۆللەشتى، ھۆل بولدى. تُونْ اُلِيدِي *ton əlidi* — تون ھۆللەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُلِيرْ – اُلِيماكْ *əlir - əlimək*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كَذُكْلُكْ اُلِيماسْ كُفَجْ لِكْ كُرِيماسْ

*kəżüklüg əliməs küvəqlig kürimes*

يېپىنچىلىق ھۆل بولماس، ئېغىزدۇرۇقلۇق چاپچىيالماس.

يېپىنچىسى بار ئادەم يامغۇردا ھۆل بولمايدۇ، ئۇنىڭ بىلەن ساقلىنىپ قالىدۇ؛ ئېغىزدۇرۇق سېلىنغان ئات چاپچىيالمايدۇ ۋە شاشلىق قىلالمايدۇ. بۇ ماقال ئىشلار ئۈچۈن تەييارلىق بولۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

اُنُودِي anudī ھازىرلاندى، تەييارلاندى. اَنُودِي نانْكْ *anudī naŋ* — نەرسە ھازىرلاندى. بۇ پېئىل ئۆتۈمسىزدۇر. ئەرەبچە ئېيتىشقا توغرا كەلسە «اِنْعَدّ» دېيىلىدۇ. لېكىن، بۇنىڭ ئەرەبچىسى قوللىنىلمايدۇ (اَنُورْ – اَنُوماقْ *anur - anumak*).

350 III

اُنادِي unadī ئۇنىدى، ماقۇل كۆردى، رازى بولدى.// اُلْ بُو ايشغْ اُنادِي *ol bu īxīq unadī* — ئۇ بۇ ئىشنى ماقۇل كۆردى. سنْ اُنادنكْ مُو *sən unadīŋmu* — سەن ئۇنىدىڭمۇ (اُنارْ – اُناماقْ *unar - unamak*).

انـادِي ənədi ئەنلىدى، ئەن سالدى. اُلْ قُوينْ انادِي *ol koyīn ənədi* — ئۇ قويىنى ئەنلىدى، يەنى قويىنىڭ قۇلىقىنىڭ بىر پارچىسىنى كېسىپ ئەن سالدى (انارْ – اناماكْ *ənər - ənəmək*).

سَبيدِي sapīdi شىپاڭلىدى، مىدىرلىدى، قىمىرلىدى. اتْ قُدْرُقى سَبيدِي — ئات قۇيرۇقى شىپاڭلىدى. *at kudrukī sapīdi* باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَبيرْ – سَبيماقْ *sapīr - sapīmak*).

سُبيدِي subïdi ئۆزاردى. سبيدِي نانگ *subïdi naŋ* — نەرسە ئۆزاردى. يەنى نەرسىنىڭ ئۇچى ئۆزاردى (سُبِيرْ - سُبِيماقْ *subïr - subïmak*).

كبيدِي kəpidi ئەكچىدى. تُونْ كبيدِي *ton kəpidi* — تون ئەكچىدى، يەنى تونىنىڭ ئۈستى تەرىپى قۇرۇدى. نەرسىلەرنىڭ بەزى جايلىرىنىڭ قۇرۇشىغىمۇ[351 III]//مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (كَبِيرْ - كَبِيماكْ *kəpir - kəpimək*).

كُبيدِي kobidi يۆمىدى، يۆمەپ تىكتى. اُلْ تُونْ كُبِيدى *ol ton kobidi* — ئۇ تونىنى كۆرەدەپ تىكتى (كُبِيرْ - كُبِيماكْ *kobir - kobimək*).

تتيدى tatïdi تېتىدى. اشْ اغزْدا تتيدِي *ax aqïzda tatïdi* — ئاش ئېغىزغا تېتىدى، يەنى تاتلىق بىلىندى (تَتِيرْ - تَتِيماقْ *tatïr - tatïmak*). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كِشِي اَتِي تِرِكْلا تَتِيرْ *kixi əti tiriglə tatïr*

ئىنساننىڭ ئېتى (بەدىنى) تىرىكلىكىدە تاتلىق.

يەنى ئادەمنىڭ قەدىر - قىممىتى تىرىكلىكتە[557]//بۇنىڭ مەنىسى ئادەم تىرىكلىكىدە مال - مۈلۈك تاپىدۇ، شېرىن يېمەك - ئىچمەكلەرگە ئىگە بولۇپ، ئۇلاردىن لەززەتلىنىدۇ، دېگەن بولىدۇ.

سُجيدِي süqidi چۈچۈدى، تاتلىقلاشتى، تەم كىردى. سُجيدِي نانگ *süqidi naŋ* — نەرسە چۈچۈدى، تاتلىقلاشتى (سُجِيرْ - سُجِيماكْ *süqir - süqimək*).

سُجيدى suqïdi سەكرىدى. اتْ سُجيدِي[352 III]//*at suqïdi* — ئات سەكرىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُجِيرْ - سُجِيماقْ *suqïr - suqïmak*).

كُجادِي küqədi زورلۇق قىلدى، زۇلۇم سالدى؛ باسقۇنچىلىق قىلدى. اُلْ انِنگْ تَوارِنْ كُجادِي *ol anïŋ tavarïn küqədi* ئۇ ئۇنىڭ مېلىغا زورلۇق قىلدى (كُجارْ - كُجاماكْ *küqər - küqəmək*). اُغلانِيغْ كُجادِي *oqlanïq küqədi* — بالىغا باسقۇنچىلىق قىلدى. دېمەككە باسقۇنچىلىق قىلىشنىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُذِكْ مَنِ كُجايُرْ üżik məni küqəyür

تُنْ كُنْ تُرُبْ يِغْلَيُو tün kün turup yïqlayu

كُرْدِي كُزُمْ تَڤْرَقِنْ kərdi kəzüm tavrakïn

يُرْتِي قَلِبْ اَغْلَيُو yurtï kalïp aqlayu

[ئىشق ماڭا زۇلۇم سالدى،

353 III

كېچە - كۈندۈز تۇرۇپ يىغلايمەن؛ //

چۈنكى كۆزۈم كۆردى: ھەش - پەش دېگۈچە

يۇرتى بوش قالدى.]

ئىشق ماڭا زۇلۇم سالغاچقا، كېچە - كۈندۈز يىغلايمەن؛ يۇرتىنى بىردىنلا بوش قالدۇرۇپ كەتكەنلىكىنى ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆردۈم.

كَجِيدِي kiqidi قىچىشتى. اَتِمْ كَجِيدِي ətim kiqidi — بەدىنىم قىچىشتى. ھايۋانلارنىڭ بەدىنى قىچىشىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كَجِيرْ — كَجِيمَاكْ kiqir - kiqimək).

بَدُودِي bədüdi بويۇدى، بويۇك بولدى، چوڭايدى، چوڭ بولدى. اُغْلانْ بَدُودِي ooqlan bədüdi — بالا چوڭ بولدى. ھەرقانداق نەرسە كىچىكلىكتىن چوڭايسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَدُورْ – بَدُوماكْ bədür - bədümək).

بُذِيدِي büżidi بىيلىدى، ئۇسسۇل ئوينىدى. قِيزْ بُذِيدِي kïz büżidi — قىز (دېدەك) ئۇسسۇل ئوينىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُذِيرْ بُذِيمَاكْ büżir - büżimək). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُرْتْغا بُذِيكْ بِلْماسْ يِيرِمْ تارْ تِيرْ kurtoqa büżik bilməs yərim tar tər

موماي ئۇسسۇل بىلمەس، يېرىم تار دەر.

354 III

بۇ ماقال بىرەر ئىشتا// بىلەرمەنلىك قىلىپ ماختانغان، لېكىن بىر ئىش قىلىش تەلەپ قىلىنغاندا، يوق باھانە - سەۋەبلەرنى تېپىپ، ئىش قىلمايدىغان كىشىلەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

اُذیدی uzïdï ئۇخلىدى. اِرْ اُذیـــدي *ər uzïdï* — ئادەم ئۇخلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُذیرْ – اُذیماقْ *uzïr - uzïmak*).

بُذودي bożudï بويىدى؛ چاپلىدى. اُلْ تُونُــغْ بُــذُودي *ol tonuq bożudï* — ئۇ تونىنى بويىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ اُقــــنْ اُرْدي كـــيكْنى يغاجْقـــا بُـــذُودي *ol okïn urdï kəyikni yïqaqka bożudï* — ئۇ ئوقىنى ئاتتى، كېيىكنى ياغاچقا چاپلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُذُورْ – بُذُورْماقْ[1] *bożur -bożumak*).

قذُودي kazudï قېيىدى، قېيىپ تىكتى. اُلْ تُونُـــغْ قـــذُودي *ol tonuq kazudï* — ئۇ تونىنى قېيىپ تىكتى (قَذُورْ – قَذُوماقْ *kazur - kazumak*).//558

يذيدي yïżïdï يىدىدى ~ ھىدىدى. پۇراپ قالدى. يذيـــدى نانـــكْ *yïżïdï nəŋ* — نەرسە يىدىدى. بۇ كەم ئىشلىتىلىدىغان بىر سۆز.//355 III

ترادي taradï تارىدى؛ تاراتتى. قِزْ ســـجنْ تـــر دي *kïz saqïn taradï* — قىز چېچىنى تارىدى. انكْ سُوسنْ ترادي *anïŋ süsin taradï* — ئۇنىڭ قوشۇنىنى تاراتتى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «تَرْدي *tardï* — (نەرسىنى) ئايرىدى»دۇر.

كۆرۈنۈپ تۇرۇپتۇكى، بۇ ئىككى پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى بىردەك. «ترْدي *tardï* — ئايرىدى» پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى «تـــرْ *tarar*». «ترادي *taradï* — تارىدى» پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلىمۇ «ترارْ *tarar*» بولىدۇ. لېكىن، بۇ قائىدە ھەممە پېئىللار ئۈچۈن ئومۇمىي ئەمەس. ئىككى ھەرپلىك، ئۈچ ھەرپلىك پېئىللارنىڭ كەلگۈسى زامان شەكىللىرى بىر خىل، ئۆتكەن زامان شەكىللىرى پەرقلىق قوللىنىلىدۇ. بولۇپمۇ، «ارْ رْت اشـــدي *ər art axdï* — ئادەم داۋان ئاشتى» ۋە «اُلْ اَشْ اَشـــادي *ol ax axadï* — ئۇ ئاش يېدى» دېگەن جۈملىلەردىكى ئىككى پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلى ئىككى خىل بولسىمۇ، «اشـــدي *axdï*» پېئىلى بىلەن «اشـــادي *axadï*» پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى بىر خىل «اَشارْ *axar*»//356 III بولىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە «اُلْ سُفْق قندى *ol suvka kandï* — ئۇ سۇغا قاندى» دېگەن جۈملىدىكى «قنْدي *kandï*» پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى «قنارْ *kanar*» بولۇپ، بۇنىڭ

---

[1] بۇ مەستەر يازما نۇسخىدا «بُذُورْماقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز «*bożumak*» دەپ تۈزەتتۇق.

مەستىرى «قَنْمَاقْ» kanmak تۇر. يەنە شۇنىڭدەك «اُلْ اَتِنْ قَنَادِي — ol atïn kanadï ئۇ ئېتىدىن قان ئالدى» دېگەن جۈملىدىكى «قنادي» kanadï پېئىلىنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلىمۇ ئالدىنقى جۈملىدىكى پېئىلغا ئوخشاش «قَنَارْ» kanar شەكلىدىدۇر. بۇنىڭ مەستىرى «قَنَامَاقْ» kanamak دۇر. باشقىچە ئېيتقاندا «قنماق» kanmak ۋە «قنماق» kanamak پېئىللىرىنىڭ كەلگۈسى زامان شەكىللىرى بىرخىل، ئۆتكەن زامان ۋە مەستەر شەكىللىرى پەرقلىقتۇر.

تَرُودِي tarudï تارايدى، سىقىلدى. اڤْ تَرُودِي əv tarudï — ئۆي تارايدى. كۆكرەك ۋە باشقا نەرسىلەر تارايسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ارْ بُشْدِي تَرُودِي ər puxdï tarudï — ئادەمنىڭ ئىچى پۇشۇپ سىقىلدى (تَرُورْ — تَرُوماقْ tarur - tarumak).[357 III]

تُرُودِي torüdi تۆرەلدى، يارىتىلدى. يلنْكُقْ تُرُودِي yalïŋuk torüdi — ئىنسان تۆرەلدى، يارىتىلدى. بۇ پېئىل مەجھۇل مەنىدىكى ئۆتۈمسىزدۇر (تُرُورْ — تُرُوماكْ torür - torümək).

تريدي tarïdï تېرىدى. اُلْ تَرِغْ تريدي ol tarïoq tarïdï — ئۇ ئاشلىق تېرىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَرِيرْ — تَرِيماقْ tarïr - tarïmak).

ترادي tirədi تىرىدى، تىرەك قويدى. اُلْ قَبُغْ ترادي ol kapuoq tirədi — ئۇ ئىشىكنى تىرىدى. ھەرقانداق نەرسىگە تىرەك قويسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (ترارْ — تراماكْ tirər - tirəmək).

سريدي sïrïdï چىچتى. اتْ سريدي ït sïrïdï — ئىت چىچتى.

سريدي sïrïdï شىرىدى. اُلْ كِذِزْ سريدي ol kiẑiz sïrïdi — ئۇ شىرداق شىرىدى، يەنى كىگىزنى تۈركمەنلەر چېدىرىنىڭ پەردىسىدەك ياكى كۆچۈش ۋاقتىدىكى يۈگەكلىرىدەك زىچ قىلىپ، پىششىقلاپ تىكتى (سِرِيرْ — سِرِيماقْ sïrïr - sïrïmak).[358 III] [559]

سَرُودِي sarudï ئورىدى، يۈگىدى. اُلْ سُوْلُقْ سَرُودِي ol suwluk sarudï — ئۇ سەللە

---

بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «قَنَاماقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز تۈزىتىپ «kanamak» دەپ ئالدۇق.

ئورىدى. ھەرقانداق بىر نەرسىنىڭ ئۈستىگە بىر نەرسە ئورىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ
(سَرُور[1] – سَرُوماق sarur - sarumak).

قَرِيدِي k̦arïdï قېرىدى. اَرْ قَرِيدِي ar k̦arïdï — ئادەم قېرىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق
(قَرِيرْ – قَرِيماقْ k̦arïr - k̦arïmak). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اَرْسْلانْ قَرِيسا سِجْغانْ اُتِنْ كُذازُورْ arslan k̦arïsa sïqoqan ətin kөżəzür
ئارسلان قېرىسا، چاشقاننىڭ ئۇۋىسىنى كۆزىتەر.

بۇ ماقال چولڭ ئىش قىلىشقا قۇربى يەتمەي، كىچىك ئىشلارنى قىلىشقا رازى بولغان بوۋايلارغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

قُرِيدِي k̦urïdï قۇرۇدى. قُرِيدِي تُونْ k̦urïdï ton — تون قۇرۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق
(قُرِيْر – قُرِيماقْ k̦urïr - k̦urïmak).

359 III

قُرِيدِي k̦orïdï قورۇدى، مۇھاپىزەت قىلدى. اُتَغْ//قُرِيدِي otïq̦ k̦orïdï — ئوت - چۆپنى قورۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قُرِيرْ – قُرِيماقْ k̦orïr - k̦orïmak).

كْرادِي kürədi قاچتى. قُلْ كْرادِي kul kürədi — قۇل قاچتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق
(كُرارْ – كُراماكْ kürər - kürəmək).

كْرِيدِي küridi كۆرىدى، تاتىلىدى. اتْ كْرِيدِي at küridi — ئات تاتىلىدى، يەنى ئالدى پۇتلىرى بىلەن يەرنى تاتىلىدى. اَلْ قارِغْ كْرِيدِي ol k̦arïq̦ küridi — ئۇ قارنى كۆرىدى (كُرِيرْ – كُرِيماكْ kürir - kürimək).

بــــزادِي bəzədi بېزىدى. اَلْ اَڤِــــنْ بــــزادِي ol ovin bəzədi — ئۇ ئۆيىنى بېزىدى.
باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَزارْ – بَزاماكْ bəzər - bəzəmək).

تْزادِي tuzadï تۇزلىدى. اُلْ اَتْ تْزادِي ol ət tuzadï — ئۇ ئەت (گۆش) تۇزلىدى. بۇ سۆز
«تُزْلادِي tuzladï» سۆزى ئورنىدا قوللىنىلىدۇ.

قزِيدِي k̦azïdï قازدى، كولىدى. اَلْ يِرِغْ قزِيــدِي ol yərig̦ k̦azïdï — ئۇ يەرنى قازدى.

360 III

يــارا ۋە شــۇنىڭغا//ئوخشــاش نەرســىلەرنى كولىســىمۇ شــۇنداق دېيىلىــدۇ
(قزِيرْ – قزِيماقْ k̦azïr - k̦azïmak).

---

[1] بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى «سَرُورْ sarur» يازما نۇسخىدا بېرىلمىگەن، بىز قوشۇپ قويدۇق.

قُزيدى k̦uzïdï قۇرۇدى. انَكْ بُغزِي اشْقا قُزيدى anïŋ boqzï axk̦a kuzïdï — ئۇنىڭ بوغۇزى ئاشقا (ئېرىشەلمەي) قۇرۇدى. قوللىنىلىدىغان شەكلى شۇدۇر. توغرىراقى چېكىتسىز «ر - r» بىلەن كېلىشتۇر. «سُوتْ اُمْزْدي süt əmüzdi — سۈت ئېمىزدى» جۈملىسىدىكىدەك بۇمۇ كەم ئۇچرايدۇ (قُزيرْ - قُزيماقْ k̦uzïr - k̦uzïmak).

قِزُودي k̦ïzudï قىممەتلىدى، باھاسى كۆتۈرۈلدى. تَفارْ قِزُودي tavar kïzudï — مال قىممەتلىدى (قِزُورْ - قِزُوماقْ kïzur - k̦ïzumak).

قِزادي k̦ïzadï قىزلىقىنى ئالدى. اَلْ قِيزِغْ قِزادي ol k̦ïzïq k̦ïzadi — ئۇ قىزنىڭ قىزلىقىنى ئالدى (قِزارْ - قِزاماقْ k̦ïzar - k̦ïzamak).

كُزادي kozədi كوچىلىدى، چوخچىلىدى، چەشلەندى. اَلْ اتْ كُزادي ol ot kozədi — ئۇ (كۆسەي بىلەن) ئوت كوچىلىدى (كُزارْ - كُزاماكْ kozər - kozəmək). 361 III 560 // اَلْ اُزُمْني كُزادي ol üzümni kozədi — ئۇ ئۈزۈمنى چەشلىدى، يەنى ئۈزۈمنى ساپىقىدىن ئاجراتتى.

كُزادي küzədi كۈزلىدى، كۈزنى ئۆتكۈزدى. اَلْ يَيْلاغدا كُزادي ol yaylaqda küzədi — ئۇ يايلاقتا كۈزلىدى، كۈزنى ئۆتكۈزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُزارْ - كُزاماكْ küzər - küzəmək).

سسدي sasïdï سېسىدى. سسدي نانكْ sasïdï nəŋ — نەرسە سېسىدى (سسيرْ - سسيماقْ sasïr - sasïmak).

كُسادي küsədi ئارزۇ قىلدى. اَلْ انى كُرْماكِنْ كُسادي ol anï kormakin küsədi — ئۇ ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشۈشنى ئارزۇ قىلدى. ھەرقانداق نەرسىنى كۆرۈشنى ئارزۇ قىلىشمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كُسارْ - كُساماكْ küsər - küsəmək).

بشادي baxadï كىرتىكلىدى، يونىدى. اَلْ يِغاجِغْ بشادي ol yïqaqïq baxadï — ئۇ ياغاچنى يونىدى، يەنى ياغاچنى ئويۇپ، بەلگىلەر سالدى. ياغاچلارنى بىر - بىرىگە تىرەپ قويۇشمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بشارْ - بشاماقْ baxar - baxamak). 362 III //

بُشُودي boxudï بوشىدى؛ رۇخسەت بەردى؛ قويۇۋەتتى. انكْ اُزي بُشُودي anïŋ əzi boxudï — ئۇنىڭ ئىچى بوشىدى. تُكُونْ بُشُودي tügün boxudï — تۈگۈن بوشىدى. اتْ بُشُودي at boxudï — ئات بوشىدى، يەنى باغلىقىدىن بوشىدى. خانْ يَلاوَجِغْ بُشُودي han yalawaqïq boxudï — خان ئەلچىنى بوشاتتى، يەنى ئۇنىڭغا

مەملىكىتىگە قايتىش ئۈچۈن رۇخسەت بەردى. اَرْ اُراغُتِنْ بُشُودِي ər uraqutin boxudi — ئادەم خوتۇنىنى قويۇۋەتتى. ئارغۇچە. بۇ پېئىل ھەم ئۈتۈملۈك، ھەم ئۈتۈمسىزدۇر (بُشُورْ – بُشُوماقْ boxur - boxumak).

تشُودِي taxudi توشۇدى. اَلْ اَفْكا يَرْماقْ تشُودِي ol əvgə yarmak taxudi — ئۇ ئۆيگە يارماق (پۇل) توشۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تشُورْ – تشُوماقْ taxur - taxumak).

تُشادِي tüxədi تۈشىدى ~ چۈشىدى؛ چۈش كۆردى. اُلْ تُوشْ تُشادِي ol tüx tüxədi — ئۇ چۈش كۆردى. ئۇيقۇلۇقتا ئېھتىلام بولسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُشارْ – تُشاماكْ tüxər - tüxəmək). 363 Ⅲ //

تُشادى təxədi تۆشىدى، سالدى. تُشاكْ تُشادِي tøxək tøxədi — تۆشەك سالدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

تشادِي tixədi چەكتى، بىلىدى، ئىتتىتتى. تكَرْمانْ تشادِي təgirmən tixədi — تۈگمەن تېشىنى چەكتى، يەنى تۈگمەن تېشىنى چېكىپ، قىرلىرىنى ئىتتىتتى. بۇ جۈملىدە قارالمىش چۈشۈرۈلۈپ، ئۇنىڭ ئورنىغا قاراتقۇچى قويۇلغان. چۈنكى، «تكَرْمانْ təgirmən» تۈگمەننىڭ ئومۇمىي نامىدۇر. ھالبۇكى، ئىتتىتىلىدىغىنى تۈگمەن ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ تېشىدۇر. اُلْ اُرْغاقْ تشادِي ol orqak tixədi — ئۇ ئورغاقنى ئىتتىتتى (تشارْ – تشاماكْ tixər - tixəmək).

جشادِي qixədi تەرەت قىلدى . اُغلانْ/جشادِي oqlan qixədi — بالا تەرەت قىلدى. بۇ سۆز پەقەت كىچىك بالىلارغا نىسبەتەن ئېيتىلىدۇ. 561

سشُودِي səxüdi يېشىلدى ~ شېشىلدى، بوشىدى. تكُونْ سشُودى tügün səxüdi — تۈگۈن بوشاپ، يېشىلىپ كېتەي دەپ قالدى (سَشُورْ – سَشُوماكْ səxür - səxümək). 364 Ⅲ //

قشيدِي kaxïdi قاشلىدى، تاتىلىدى. اُلْ مىنى قشيدى ol məni kaxïdi — ئۇ مېنى قاشلىدى، بەدىنىمنى تاتىلىدى (قشِيرْ – قشِيماقْ kaxïr - kaxïmak). ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

[1] بۇ سۆز ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا زامان مەنىسى بىلەن قوللىنىلمايدۇ. كىچىك بالىلارنىڭ تەرەت قىلىشىغا «qixə» شەكلىدە قوللىنىلىدۇ.

اُلْدَجی سجْغانْ مُوشْ تَشَقنْ قَشیرْ

*əldəqi sïqoɉan mux taxakïn kaxïr*

چاشقاننىڭ ئۆلگۈسى كەلسە، مۈشۈكنىڭ تاشقىنى قاشلار.

بۇ ماقال ھالاكەتتىن باشقا نەتىجە بەرمەيدىغان ئىشلارغا ئىپسىلىۋالىدىغان كىشىلەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

كُشیدی kəxidi دالدا بولدى، توستى. تامْ كُونْنْ كُشیدی *tam künüŋ kəxidi* — تام كۈننى توستى. ھەرقانداق بىر نەرسە يورۇقلۇقنى توسسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كُشیرْ – كُشیماكْ *kəxir - kəximək*).

كشادي kixədi كىشەنلىدى، چېدەرلىدى. اُلْ اتغْ كشادي *ol atïɉ kixədi* — ئۇ ئاتنى كىشەنلىدى. اَرْ قُولنْ كشادي *ər kulïn kixədi* — ئادەم قۇلنى كىشەنلىدى (كشارْ – كشاماكْ *kixər - kixəmək*).

365 III

سْغیدي sooɉïdï سوغۇدى ~ سوۋۇدى. سُوقْ سْغیدي // *suv sooɉïdï* — سۇ سوۋۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سْغیرْ – سْغیماقْ *sooɉïr - sooɉïmak*).

تُقیدي tokïdï ئۇردى، قاقتى، سوقتى؛ توقۇدى؛ تەگدى. اُلْ قَبُغْ تُقیدي *ol kapuoɉ tokïdï* — ئۇ ئىشىك قاقتى. اُلْ قُولنْ تُقیدي *ol kulïn tokïdï* — ئۇ قۇلنى ئۇردى. ئوغۇزچە. تۈركلەر بۇ سۆزنى جۈپ سۆز قىلىپ «اُرْدي تُقیدي *urdï tokïdï*» شەكلىدە قوللىنىدۇ. تَمُرْجي قلجْ تُقیدي *təmürqi kïlïq tokïdï* — تۆمۈرچى قىلىچ سوقتى، يەنى تۆمۈرچى قىلىچ، پىچاق ۋە باشقا نەرسىلەرنى سوقتى. ارْ بُوزْ تُقیدي *ər boz tokïdï* — ئادەم بۆز توقۇدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. انی سُوقْ تُقیدي *anï suv tokïdï* — ئۇنى سۇ ئۇرۇپ كەتتى، يەنى ئېقىن سۇ ئۇنى ئۇرۇپ ئېلىپ كەتتى. ارْنی ییلْ تُقیدي *ərni yəl tokïdï* — ئادەمگە شامال تەگدى، يەنى جىن دارىدى (تُقیرْ – تُقیماقْ *tokïr - tokïmak*).

366 III

سَقیدي sakïdï غۇۋا كۆرۈندى. اُلْ منكْ كُوزْما سَقیدي // *ol məniŋ kəzümə sakïdï* — ئۇ مېنىڭ كۆزۈمگە غۇۋا كۆرۈندى. ساقغْ سَقیدي *sakïɉ sakïdï* — ئالۋۇن (سەراپ) كۆرۈندى، يەنى ئالۋۇن ئۇنىڭ كۆزىگە سۇدەك كۆرۈندى (سقیرْ – سقیماقْ *sakïr - sakïmak*).

سُقيدي suk̡ïdï غىدىقلىدى. اُلْ انِي سُقيدي *ol ani suk̡ïdi* — ئۇ ئۇنى غىدىقلىدى، يەنى ئۇنى بارماقلىرى بىلەن غىدىقلىدى (سُقيرْ - سُقيماقْ *suk̡ïr - suk̡ïmak̡*).

سقادي sïk̡adï سىلىدى. اُلْ انكْ بشنْ // سقادي *ol anïŋ baxïn sïk̡adï* 562 — ئۇ ئۇنىڭ بېشىنى سىلىدى، يەنى ئۇنىڭغا كۆيۈنۈپ بېشىنى سىلىدى. ھەرقانداق بىر نەرسىنى قول بىلەن سىلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سقارْ – سقاماقْ *sïk̡ar - sïk̡amak̡*).

قِقيدي k̡ak̡ïdï ئاچچىقلىدى، غەزەپلەندى. اُلْ انْدنْ قِقيدي *ol andïn k̡ak̡ïdï* — ئۇ ئۇنىڭدىن ئاچچىقلىدى. ئۇنىڭ قىلغان ئىشىدىن غەزەپلەندى (قِقيرْ - قِقيماقْ *k̡ak̡ïr - k̡ak̡ïmak̡*). بۇ سۆز ئارغۇ تىلىدا «قِقيُورْ *k̡ak̡ïyur*» شەكلىدە قوللىنىلىدۇ. ئارغۇلار بۇ بابتىكى ھەممە كەلگۈسى زامان پېئىللىرىنى پېئىل يىلتىزىدا // 367 III زەممە كەلمىگەنلىكىگە قارىماي، زەممىلىك قىلىپ سۆزلەيدۇ. بۇ قائىدىگە مۇۋاپىق ئەمەس، بۇ ئۇلارنىڭ تىلىدىكى يېتەرسىزلىكتۇر.

بكُودي bəküdi بېكىدى، چىڭىدى. تكُونْ بكُودي *tügün bəküdi* — تۈگۈن بېكىدى، يەنى چىڭىدى. بىرەر ئىش بېكىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَكُورْ – بَكُوماكْ *bəkür - bəkümək*).

تُكادي tügədi تۈگىدى؛ يەتتى. ايشْ تُكادي *ïx tügədi* — ئىش تۈگىدى. بُو اشْ قمُغْقا تُكادي *bu ax k̡amuqk̡a tügədi* — بۇ ئاش ھەممىگە يەتتى. بۇ قارىمۇقارشى مەنىلىك سۆزدۇر.

بلادي bələdi مەرىدى. قُويْ بلادي *koy bələdi* — قوي مەرىدى (بلارْ – بلاماكْ *bələr - bələmək*).

بُلادي buladï پىشۇردى، دۇملەپ پىشۇردى. قُزي بُلادي *k̡ozï buladï* — قوزا (گۆشى)نى دۇملەپ پىشۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُلارْ بُلاماقْ *bular - bulamak̡*).

بلادى bilədi بىلىدى. اُلْ بجاكْ بلادي *ol piqək bilədi* — ئۇ پىچاق بىلىدى. اُلْ تيشْ بلادي // 368 III *ol tïx bilədi* — ئۇ چىشىنى بىلىدى (بلارْ - بلاماكْ *bilər - biləmək*).

بيلادي bəḷədi بۆلىدى؛ مىلىدى. اُلْ كَنْجنْ بيلادي *ol kənqin bəḷədi* — ئۇ بالىسىنى بۆلىدى، يەنى بالىسىنى بۆشۈككە ياتقۇزدى. اُلْ انِي قاكا بيلادي

ئۇ ئۇنى قېنىغا مىلىدى — *ol anī kanīŋa bələdi* (بِـــلارْ - بِلامـــاكْ *bələr - bələmək*).

تُلادِي *tülədi* تۈلىدى، تۈك تاشلىدى. اتْ تُلادِي *at tülədi* — ئات تۈلىدى، يەنى تۈك تاشلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ قىشلىق تۈكىنى تاشلاپ، يېڭى تۈك چىقاردى، دېمەكتۇر (تُـلارْ - تُلامـــاكْ *tülər - tüləmək*). بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «تُولادِي» بولۇپ، كېيىنچە «و - ۋاۋ» چۈشۈپ قالغان.

تُلادِي *tələdi* تۆللىدى. قُوىْ تُلادِي *koy tələdi* — قوي تۆللىدى. ئوغۇزچە (تُـلارْ - تُلاماكْ *tələr - tələmək*).

تِلادِي *tilədi* تىلىدى. اُلْ ابِى تِلادِي *ol anī tilədi* — ئۇ ئۇنى تىلىدى. تَنكْـرِي انْـدغْ تلادِي *təŋri andaq tilədi* — تەڭرى شۇنداق (بولۇشنى) تىلىدى، ئىرادە قىلدى// 369 III (تِلارْ - تِلاماكْ *tilər - tiləmək*).

جِلادِي *qilədi* چىلىدى، نەملىدى. تُونُـغْ جِـلادِي *tonuq qilədi* — توننى چىلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (جِلارْ - جِلامـــاكْ *qilər - qiləmək*). ئەسلى «جِـيلادِي *qilədi*» بولۇپ، ھەرپ چۈشۈپ قالغان.

سُلادِي *sülədi* ئۇرۇش قىلدى. بَكْ يَغِيقا سُلادِي *bəg yaqīka sülədi* —// 563 بەگ دۈشمەنگە (قارشى) ئەسكەر تارتتى، يەنى ئۇرۇش قىلدى. ئەسلى «سُـــولادِي» بولۇپ «و - ۋاۋ» چۈشۈپ قالغان (سُـــولارْ - سُـــولاماكْ *sülər - süləmək*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *yaqīŋ taba tətrü bakīp bəydəŋ bilə* | يغنُكْ تبا تَتْرُو بَقبْ بُكْدُنْكْ بلا |
| *oqrap kalī kəlsə saŋa karxu sülə* // 370 III | اُغْرَبْ قَلِي[1] كَلْسا سَنكا قَرْشُو سُلا |

[دۈشمەن تەرەپكە تىكىلىپ قارا، خەنجىرىڭنى بىلە،
مۇبادا سېنى قەستلەپ كەلسە، ئۇنىڭغا قارشى ئۇرۇش قىل.]

---

[1] يازما نۇسخىدا «قَلِي» سۆزىنىڭ ئاستىغا «قجـان» دېگەن سۆز يېزىلغان. دىققەت قىلىنسا بۇ سۆز ئەسلى كۆچۈرگۈچى تەرىپىدىن ئەمەس، «دىۋان»نى كۆرگۈچىلەر تەرىپىدىن كېيىن يېزىلغاندەك قىلىدۇ.

دۈشمىنىڭگە ئۆتكۈر كۆزلۈك بىلەن باق، خەنجىرىڭنى بىلە: دۈشمەن ساڭا قەست قىلىپ كەلسە، ئۇنىڭغا قارشى ئۇرۇش قىل.

قليدي kalïdï سەكرىدى، چىچاڭلىدى، قىيغاتتى. اتْ قليدي *at kalïdi* — ئات چىچاڭلىدى (قلِيرْ – قلِيماقْ *kalïr - kalïmak*).

كُليدي kolidi كۆمدى. اُلُــنْ كُليدي *olüŋ kolidi* — ئۆلۈكنى كۆمدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُلِيرْ – كُلِيماكْ *kəlir - kəlimək*).

قمادي kamadï قاماشتى: قامىدى. كُوزْ قمادي *koz kamadi* — (كۈنىنىڭ نۇرىدىن) كۆز قاماشتى (قمارْ – قماماقْ *kamar - kamamak*). انىكْ تيشي قمادي *anïŋ tixi kamadi* — ئۇنىڭ چىشى قامىدى، يەنى ئاچچىق بىر نەرسە يېگەنلىكتىن ئۇنىڭ چىشى قامىدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

371 III

اتاسي اناسي اجيغْ اَلْمِلا يِيسا اُغْلي قِيزي تِيشي قَمارْ//

*atasï anasï aqïq almïla yəsə oqlï kïzï tïxï kamar*

ئاتا - ئانىسى ئاچچىق ئالما يېسە، ئوغۇل - قىزىنىڭ چىشى قامار.

بۇ ماقال ئاتا - ئانىنىڭ ئۆتكۈزگەن جىنايىتى ئۈچۈن، بالىلىرىنىڭ تۇتۇلۇشى ۋە سوراقا تارتىلىشىغا ئىشارەت قىلىپ ئېيتىلىدۇ.

قُميدي komïdï سېغىندى، كۆڭلى تارتتى. ارْ اڤيكا قُميدي *ər əviŋə komïdï* — ئادەم ئۆيىنى سېغىندى. بىرەر ئادەم ھەر قانداق بىر نەرسىنى سېغىنىپ، كۆڭلىدە ئۇنىڭغا ئېرىشىشكە ئىنتىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قُميرْ – قُميماقْ *komïr - komïmak*).

تَنُودي tanudï تونۇدى، جېكىلىدى. اَلْ منكا سُوزْ تَنُودي *ol maŋa soz tanudï* — ئۇ ماڭا سۆز تونۇدى، جېكىلىدى. ھەرقانداق بىر نەرسىنى تەۋسىيە قىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَنُورْ – تَنُوماقْ *tanur - tanumak*).

تُنادي tünədi تۈنىدى. اُلْ مُندا تُنادي *ol munda tünədi* — ئۇ مۇندا تۈنىدى، يەنى مېنىڭ يېنىمدا تۈنىدى (تُنارْ – تُناماكْ *tünər - tünəmək*).

سنادي sïnadï سىنىدى. اُلْ انِي سنادي *ol anï sïnadï* — ئۇ ئۇنى (بىر ئىشتا) سىنىدى

372 III.

(سنارْ – سناماقْ *sïnar - sïnamak*).//

قنادي kanadï قـان ئالـدى. اُلْ اتِنْ قنـــادي *ol atïn kanadï* ـــ ئۇ ئېتـىـدىن قـان ئالـدى (قَنارْ – قَناماقْ *kanar - kanamak*).

قنادي kïnadï قـيـنـىدى، جازالـدى؛ قـىنـلـدى، غـلاپـلـدى. بَكْ اَنِي قنادي *bəg anï kïnadï* ـــ بـەگ ئۇنى قـيـنـىدى. تَنكْـــرِي اَنِ قِنــادي *təŋri anï kïnadï* ـــ تـەڭرى ئۇنى قـيـنـىدى، جازالـدى. اُلْ بجــاكنْ قنـــادي *ol piqəkin kïnadï* ـــ ئۇ پـىچـىقـنى قـىنـلـدى، غـلاپـلـدى (قنارْ – قناماقْ *kïnar - kïnamak*).

564

قَندِي kanadï قانـىدى. بُرُونْ قندي *burun kanadï* ـــ//بۇرۇن قانـىدى. ئادەم بـەدىنـىنـىڭ ھـەرقانداق يـېرى قانـىسـىمۇ شۇنداق دېـيـلـىدۇ. ئەسـلـى «قانـيــدِي» بولـۇپ، ھـەرپ چۈشۈپ قالغان (قَنيرْ – قَنيماقْ *kanïr - kanïmak*).

مُنادي münədi قـىرقـىدى، كـەستى. اُلْ تُونُــغْ مُنــادي *ol tonuɣ münədi* ـــ ئۇ توننى قـىرقـىدى، يـەنى تونـنىڭ//ئۈزۈن - قـىسـقا جايلـىرىنى تـۈزەش ئۈچـۈن، ئەتراپلـىرىنى كـەستى. باشقـىلاردىمۇ شۇنداق (مُنارْ – مُناماكْ *münər - münəmək*).

373 III

سـنادي sanadï سانـىدى. اُلْ قـوينْ سـنادي *ol koyïn sanadï* ـــ ئۇ قويـىنـى سانـىدى (سَـــنارْ – سَـــناماقْ *sanar - sanamak*). ئەسـلـى «ســـانادي» بولـۇپ، ھـەرپ چۈشۈپ قالغان.

## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

بيُودي bayudï بېـيـىدى. ارْ بيُودي *ər bayudï* ـــ ئادەم بېـيـىدى. باشقـىلاردىمۇ شۇنداق (بيُورْ – بيُوماقْ *bayur - bayumak*).

تَيـادي tayadï تايـىدى، تايانـدى. اُلْ انِى تيـادي *ol anï tayadï* ـــ ئۇ ئۇنـىڭغا تايانـدى، ئۇنـىڭغا تايـىنـىپ ئۆرە قوپتى (تَيارْ – تَياماقْ *tayar - tayamak*).

374 III

ئۈچ ھـەرپـلـىكـلەر بابى تۈگـىدى.//

# تۆت ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فَعْلَلَدِي[1] fə' ləldi شەكلىدە ئۆتتۇرا ھەرپى ساكىنلىق كەلگەن ھەرخىل ھەرپىكلىك سۆزلەر بابى

بُرْبادِي burbadï كېيىنگە سوزدى. اَرْ ايشغْ بُرْبادى ar ïxïq burbadï — ئادەم ئىشنى كەينىگە سوزدى، ئېرەن قىلمىدى (بُرْبارْ – بُرْباماقْ burbar - burbamak).

تُرْبيدِي türpidi تۈرپىكلىدى ~ چوپىسلىدى. اَرْ يىغاچْ تُرْبيدِي ar yïqaq türpidi — ئادەم ياغاچ چوپىسلىدى، باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُرْبيرْ – تُرْبيماكْ türpir - türpimək). // 375 Ⅲ

سِغْتادِي sïqtadï يىغلىدى. اُغْلانْ سِغْتادِي oqlan sïqtadï — بالا يىغلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سِغْتارْ – سِغْتاماقْ sïqtar - sïqtamak). بۇ سۆز «خ - h» بىلەنمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. ئەرەبچىدە «غُمارُالنّاس وَخُمارُهُمْ وَغَدّارٌ وَخَتّارٌ» دېيىلگىنىگە ئوخشاش. بۇنداق ئالمىشىش پېئىللاردىلا بولىدۇ، ئىسىملاردا بولمايدۇ، يەنى «يىغا» دېمەكچى بولغاندا «غ – q»نىڭ ئورنىغا «خ – h»نى قويۇپ، «سختْ sïhït» دېيىشكە بولمايدۇ.

تُرْجيدِي türqidi تۇرۇش قىلدى، باشلىدى. اَرْ ايشْ تُرْجيدى ar ïx türqidi ئادەم ئىشقا تۇرۇش قىلدى (تُرْجيرْ – تُرْجيماكْ türqir - türqimək).

تَفْجيدِي təvqidi تەپچۈدى، تەپچۈپ تىكتى. اُلْ تُونُغْ تَفْجيدِي ol tonuq təvqidi — ئۇ تونىنى تەپچۈپ تىكتى. بۇ بىر نەرسىنى قېيىپ ئەمەس، تەپچۈپ تىكىشتۇر (تَفْجيرْ – تَفْجيماكْ təvqir - təvqimək). 376 Ⅲ

تِنْجيدى tïnqïdï تىنچىدى، نىقسىپ قالدى. اَتْ تِنْجيدى at tïnqïdï // — گۆش تىنچىدى (تِنْجيرْ – تِنْجيماقْ tïnqïr - tïnqïmak).

---

[1] ئاپتور بۇ بابتا سۆزلەرنىڭ تۆتىنچى ھەرپى بولغان ھەرپى ئىللەتلەرنى «فَعْلَلَدِي» ۋەزنىدىكى ساكىنلىق «ل - l»غا ھېسابلىغان، لېكىن «سُفَسدى، قَفَسدى، تُفَشَدى، كَفشَدى» سۆزلىرىنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلى ھەرپى ئىللەتسىز يېزىلغان.

قُرْجادِي k‚urqadï قۇرۇدى، قاتتى. يُمْشاقْ نانْـكْ قُرْجادِي *yumxak nəŋ kurqadï* — يۇمشاق نەرسە قۇرۇدى، قاتتى (قَرْجارْ – قُرْجاماقْ *kurqar*[1] - *kurqamak*).

قِرْجادِي k‚ïrqadï قىرچىدى، سۇرۇندى. اُلْ اُقْ اماجْقا قِرْجادِي *ol ok amaqka kïrqadï* — ئۇ ئوق نىشانلانغان يەرنىڭ يېنىغا سۇرۇنۇپ، قاڭقىپ كەتتى (قِرْجارْ – قِرْجاماقْ *kïrqar - kïrqamak*).

قَڤْجِيدِي k‚avqïdï ئېتىلدى. اَرِي كِشِيكا قَڤْجِيدِي *ari kixiga kavqïdi* — ھەرە (چېقىش ئۇچۇن) ئادەمگە ئېتىلدى،

565

ئادەم بىركىمدىن غەزەپلىنىپ، ئۇنىڭغا ئېتىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قَڤْجِيرْ – قَڤْجِيماقْ *kavqïr - kavqïmak*).

377 III

بَغْدادِي baɋdadï چارپۇتلىدى، چىرماق سالدى. اُلْ اَنِكْ // اذاقِـنْ بَغْدادِي *ol anïŋ aźakïn baɋdadï* — ئۇ (چېلىشتا) ئۇنىڭ ئايىغىنى چارپۇتلىدى (بَغْدارْ – بَغْداماقْ *baɋdar - baɋdamak*).

قُنْدِيدِي k‚undïdï قىتلىدى، پارقىراتتى، يالتىراتتى. اُلْ قِلِجْ قُنْدِيدِي *ol kïlïq kundïdï* — ئۇ قىلىچنى (پارقىراتقۇچ بىلەن) پارقىراتتى (قُنْدِيرْ – قُنْدِيماقْ *kundïr - kundïmak*).

تَبْرادِي təbrədi تەۋرىدى، مىدىرلىدى. تَبْرادِي نانْـكْ *təbrədi nəŋ* — نەرسە تەۋرىدى (تَبْرارْ – تَبْراماكْ *təbrər - təbrəmək*).

تُبْرادِي topradï توپىغا ئايلاندى، قۇرۇپ ئۆۋۈلۈپ كەتتى. اُتْ تُبْرادِي *ot topradï* — ئوت (قۇرۇپ) ئۆۋۈلدى (تُبْرارْ – تُبْراماقْ *toprar - tapramak*).

تَبْرِيدِي taprïdï لوكولدىدى، سەكرىدى. تَڤِي تَبْرِيدِي *təvi taprïdi* — تۆگە سەكرىدى. بۇ سۆز تۆگىنىڭ سەكرىشىدىن باشقىغا ئىشلىتىلمەيدۇ (تَبْرِيرْ – تَبْرِيماقْ *taprïr - taprïmak*).

378 III

سَذْرَدِي səźrədi سىيرەكلەشتى، شالاڭلىدى؛ سۇزۇلدى. كِشِي // سَذْرَدِي *kixi səźrədi* — كىشىلەر سىيرەكلەشتى. تُونْ سَذْرَدِي *ton səźrədi* — تون سۇزۇلدى (سَذْرارْ – سَذْراماكْ *səźrər - səźrəmək*).

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «قَرْجارْ» دەپ يېزىلغان بولسىمۇ، بىز ئۇنىڭ ئۆتكەن زامان ۋە مەستەر شەكلىگە ئاساسەن «*kurqar*» دەپ ئالدۇق.

بُغْـــرادى boqradï بوقـۇردى، يونـدى. اَلْ يغـــاجغْ بُغْـــرادي ol yïqaqïq boqradï — ئـۇ ياغـاچنى يونـدى. باشـقىلاردىمۇ شـۇنداق (بُغْـــرارْ – بُغْرامـــــاقْ boqrar - boqramak).

تغْـــرادي tïqradï دىغىردى، قەيسەرلەشتى. ارْ تغْـــرادي ər tïqradï —— ئادەم دىغىردى، قەيسەرلەشتى (تغْرارْ – تغْراماقْ tïqrar - tïqramak).

تُغْـــــرادي toqradï توغىردى. اَتْ تُغْـــــرادي ət toqradï —— ئەت (گۆش) توغىردى، تۇتماچ (چۆپ) ئۈچۈن گۆش توغىردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُغْـــرارْ – تُغْرامـــاقْ toqrar - toqramak).

يقْرادى tavradï دىغىردى، قەيسەرلەشتى. ارْ يقْرادى ər tavradï —— ئادەم قەيسەرلەشتى. بۇ سۆز «تِغـــرادي tïqradï» سۆزى بىلەن ئوخشاش (يَقْـــرارْ – يَقْرامـــاقْ tavrar - yavramak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن: // 379 III

| | |
|---|---|
| قشْ يايغرو سُڤلنور | kïx yayoqaru savlanur [1] |
| ارْ اتْ منن يَڤرِيُور | ər at mənin tavrayur |
| اكْلرْ يَما سَڤرِيُور | iglər yəmə savrïyur |
| اَتْ ينْ تَقى بكرشور | ət yən takï bəkrixür |

[قىش يازغا دەيدۇكى:
ئادەم، ئاتلار مەندە قەيسەرلىشىدۇ،
كېسەللەرمۇ ئازىيىدۇ،
ئەت - يەن يەنە چىڭىيدۇ.]

قىش ياز بىلەن مۇنازىرىلىشىپ شۇنداق دەيدۇ: ئادەملەر بىلەن ئاتلارنىڭ گۆشى (مۇسكۇللىرى) مەندە كۈچىيىدۇ؛ كېسەللەر قىشتا ئازىيىدۇ، ئادەملەرنىڭ ئەت - يېنى چىڭىيدۇ.

تُڤرادي tuvradï چوڭايدى. اُسُق ناڭ تُڤـــرادي uxak nəŋ tuvradï —— ئۇششاق نەرسە چوڭايدى، قوزىنىڭ چوڭايغىنىغا ئوخشاش (تُڤرار – تُڤراماق tuvrar - tuvramak). // 380 III بۇ سۆز «چوڭ مەرۋايىت» مەنىسىدىكى «تُڤرْ يُنْجُ tuvur yünqü» ئىبارىسىدىن ئېلىنغان.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى ئاۋۋال فەتھە بىلەن يېزىلىپ، كېيىنت فەتھەنىڭ زەممىگە ئۆزگەرتىلگەنلىكى مەلۇم. بىز بۇ سۆزنىڭ بۇ يەردە «ئېيتىدۇ» مەنىدە كەلگەنلىكىگە ئاساسەن ترانسكرىپسىيىدە «savlanur» دەپ ئالدۇق.

بُقْرِيدِى buk̡rïdï توسۇنلۇق قىلدى. اتْ سُجِيدِي بُقْرِيدِى *at suqïdï buk̡rïdï* — ئات سەكرىدى، توسۇنلۇق قىلدى. بۇ سۆز يالغۇز قوللىنىلمايدۇ، پەقەت جۈپ سۆز قىلىپ قوللىنىلىدۇ (بُقْرارْ – بُقْراماقْ *buk̡rar - buk̡ramak*).

تكْرادِي tigrədi دۈپۈرلىدى؛ ئۆستى، چوڭ بولدى. اتْ اذاقِي تكْرادِي *at ażak̡ï tigrədi* — ئات ئايىغى دۈپۈرلىدى. 566 // أغْلانْ تكْرادِي *oqlan tigrədi* — بالا چوڭ بولدى (تكْرارْ – تكْراماكْ *tigrər - tigrəmək*).

جغْرُودِي qïqrudï قاتتى. يِيرْ جِغْرُودِي *yər qïqrudï* — يەر قاتتى، يەنى كۆپ دەسسىلىپ مىڭىلغانلىقتىن چاپلىشىپ قېتىپ كەتتى. ھەرقانداق يۇمشاق نەرسە كېيىن قېتىپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جغْرُورْ – جغْرُوماقْ *qïqrur - qïqrumak*).

جُقْرادِي qok̡radï قاينىدى، پىتىقلاپ قاينىدى؛ بۇلدۇقلىدى. اشْ جُقْرادِي 381 III *əxiq qok̡radï* — قازان پىتىقلىدى // يەنى قازاندىكى بوتقىسىمان قويۇق نەرسە پىتىقلاپ قاينىدى. قازاندىكى سۇيۇق نەرسىلەرنىڭ قاينىشىغا بۇ سۆز ئىشلىتىلمەيدۇ، بۇنىڭغا «قَيْنَدِي *k̡aynadï*» دېيىلىدۇ. منكَرْ جُقْرادِي *mïŋar qok̡radï* — بۇلاق بۇلدۇقلىدى، يەنى بۇلاق سۈيى قازان قاينىغاندەك بۇلدۇقلىدى (جُقْرارْ – جُقْراماقْ *qok̡rar-qok̡ramak*).

جقْرادِي qïk̡radï چىرقىرىدى؛ غىچىرلىدى. تِيشْ جقْرادِي *tïx qïk̡radï* — چىش غىچىرلىدى. قبْغْ جقْرادى *k̡apuq qïk̡radï* — ئىشىك غىچىرلىدى. ئادەم جېدەل - ماجىرا ياكى باشقا سەۋەبتىن ۋارقىرىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جقْرارْ – جقْراماقْ *qïk̡rar - qïk̡ramak*).

جِكْرادِي qikrədi غىچىرلىدى. اتْماكْتا تاشْ جِكْرادِي *ətməktə tax qikrədi* — ناندا تاش غىچىرلىدى، يەنى نان ئىچىدىكى تاش چىشقا تېگىپ غىچىرلىدى (جِكْرارْ – جِكْراماكْ *qikrər - qikrəmək*).

جَلْرادِي[1] qïlradï شاراقلىدى. 382 III اُقْ كيشْ تا جلْرادِي// *ok̡ kixtə qïlradï* — ئوق ساداقتا

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانى «جلْرادِي» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامانى، مەستەر شەكلى ۋە يازما نۇسخا 431 - بەتتىكى مەجبۇرىي دەرىجىسىگە ئاساسەن ترانسكرىپسىيىدە «*qïlradï*» دەپ ئالدۇق.

شاراقلىدى. شۇنىڭغا ئوخشاش ئاۋازغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ (جلْرارْ - جلْراماقْ qïlrar - qïlramak).

سفْرادي savradï بوشىدى: ساقايدى. ايشْ سفْرادى ïx savradï — ئىش بوشىدى. ئىشتىكى ئادەم ئىشتىن بوشىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَفْرارْ - سفْراماقْ savrar - savramak). سُكلْ ايكْدنْ سفْرادي sokəl igdin savradï — كېسەل (ئادەم) ئاغرىقتىن ساقايدى.

سكْريدي səkridi سەكرىدى. ارْ سُفْقا سكْريدي ər suvka səkridi — ئادەم سۇغا سەكرىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَكْريرْ - سَكْريماكْ səkrir - səkrimək).

سمْريدي səmridi سەمرىدى. قُويْ سمْريدي koy səmridi — قوي سەمرىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَمْريرْ - سَمْريماكْ səmrir - səmrimək).

سنْريدي sanrïdï جۆيلۇدى. اسْرُكْ سنْريدي əsrük sanrïdï — مەست جۆيلۇدى. ئەسلى «سَنْدريدي»دۇر (سَنْريدي - سَنْريرْ - سَنْريماقْ sanrïdï - sanrïr – sanrïmak).// 383 III

تنْريدي tənridi قايدى. انكْ بشى تنْريدي aniŋ baxi tənridi — ئۇنىڭ بېشى قايدى. بۇ ئۇيقۇ باسقان چاغدا ئۇيقۇنى قاچۇرماقچى بولغاندا، مۈگدىگەنلىكتىن بېشىدا چۇمۇلە ماڭغانغا ئوخشاش سېزىمدۇر (تَنْريرْ - تَنْريماكْ tənrir - tənrimək).

567 كُڤْرادي[1] kəvrədi ئاجىزلىدى. اَنكْ كُوجى كُڤْرادى anïŋ küqi kəvrədi — ئۇنىڭ كۈچى ئاجىزلىدى. ھەرقانداق بىر قۇۋۋەتلىك نەرسە كۈچىدىن كېتىپ، ئاجىزلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كڤْرارْ - كڤْراماكْ kəvrər - kəvrəmək).

كُكْرادي kəkrədi گۈركىرىدى، ھۆركىرىدى، گۈلدۈرلىدى. اَرْسْلانْ كُكْرادي arslan kokrədi — ئارسلان ھۆركىرىدى. بُغْرا كُكْرادي buqra kəkrədi — بۇغرا ھۆركىرىدى. بُلتْ كُكْرادي bulït kokrədi — بۇلۇت گۈلدۈرلىدى. جەڭدە باتۇرلارنىڭ ۋارقىراشلىرىمۇ شۇنىڭغا ئوخشىتىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:// 384 III

---

[1] بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان شەكلىدە بىرىنچى ھەرپى «ك - k» زەممىلىك كەلگەن. بىز ئۇنىڭ كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرىگە ئاساسەن «ك - k» ھەرپىنى فەتھەلىك ئالدۇق.

تَكِرْمَنْدا تُغْمِشْ سِجْغانْ كُوكْ كُكْرَكِنكا قُرْقْماسْ
*təqirməndə tuqmïx sïqoqan kək kəkrəkiŋə korkmas*
**تۈگمەندە تۇغۇلغان چاشقان ھاۋانىڭ گۈلدۈرلىگىنىدىن قورقماس.**

بۇ ماقال بىشىدىن كۆپ ئىغىرچىلىقلارنى ئۆتكۈزگەن ئادەم كىچىك ئىشلار بىلەن قورقۇتۇلماقچى بولغانغا تەمسىل قىلىپ ئىيتىلىدۇ (كُكْرارْ - كُكْراماكْ kəkrər - kəkrəmək).

كُلْرادِي külrədi گۈلدۈرلىدى. تاشْ قُدْغْدا كُلْرادِي *tax kuduqda külrədi* — تاش قۇدۇقتا گۈلدۈرلىدى (كُلْرارْ – كُلْراماكْ külrər - külrəmək).

تَبْزادِي təpzədi كۆرەلمىدى، ھەسەت قىلدى. اُلْ انى تَبْزادِي *ol anï təpzədi* — ئۇ ئۇنى كۆرەلمىدى، يەنى ئۇنىڭغا ھەسەت قىلدى (تَبْزارْ – تَبْزاماكْ təpzər - təpzəmək).

سغْزادِي sïqzadï كولدى، كوچىلىدى؛ زىغزىق سالدى. اُلْ تِيشْ سغْزادِي *ol tïx sïqzadï* — ئۇ چىش كولىغۇچ بىلەن چىشلىرىنى كوچىلىدى. اُلْ اتِكْ يِسِنْ سغْزادِي *ol ətik yisin sïqzadï* — ئۇ ئۆتۈكنىڭ تىكىشى ئارىسىغا زىغزىق سالدى. ھەرقانداق نەرسىنى ئىككى نەرسە ئارىسىغا سىغداپ كىرگۈزىشمۇ شۇنداق دىيىلىدۇ 385 III // (سغْزارْ – سغْزاماقْ sïqzar - sïqzamak).

قُبْزادِي kobzadï چالدى. اُلْ قُبُزْ قُبْزادِي *ol kobuz kobzadï* — ئۇ قوبۇز چالدى (قُبْزارْ – قُبْزاماقْ kobzar - kobzamak).

تَبْسادِي təpsədi ھەسەت قىلدى، كۆرەلمىدى. اُلْ انِي تَبْسادِي *ol anï təpsədi* — ئۇ ئۇنى كۆرەلمىدى، يەنى ئۇنىڭغا ھەسەت قىلدى (تَبْسارْ – تَبْساماكْ təpsər - təpsəmək).

بۇ سۆزنىڭ «ز – z» بىلەن كېلىدىغان شەكلىمۇ بار.

بُتْسادِي pütsədi پۈتەي دىدى، ساقىياي دىدى. باشْ بُتْسادِي *bax pütsədi* — يارا پۈتۈشكە (ساقىيىشقا) يىقىنلاشتى (بُتْسارْ – بُتْساماكْ pütsər - pütsəmək).

بُخْسادِي puhsadï پۇخساردى، بويۇنتاۋلىق قىلدى. اُلْ انكَرْ بُخْسادِي *ol aŋar puhsadï* — ئۇ ئۇنىڭغا پۇخساردى، يەنى ئۇنىڭ بۇيرۇقىغا ئىتائەت قىلماي، ئىشنى مەجبۇرى ھالدا ئىشلىدى (بُخْسارْ – بُخْساماقْ puhsar - puhsamak).// 386 III

جبْسادي qapsadï چاپقۇسى كەلدى، ئۈزگۈسى كەلدى. اُلْ سُڤْدا جبْسادي ol suvda qapsadï — ئۇنىڭ سۇدا ئۈزگۈسى كەلدى (جبْسارْ — جبْساماكْ qapsar - qapsamak[1]).

سٹْسادي satsadï ساتقۇسى كەلدى. اُلْ اتنْ سٹْسادي ol atïn satsadï — ئۇنىڭ ئىتىنى ساتقۇسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سٹْسارْ — سٹْساماقْ satsar - satsamak).

سْرْسادي sürsədi سۈرگۈسى كەلدى، ھەيدىگۈسى كەلدى. اُلْ اتغ سْرْسادي ol atïq sürsədi — ئۇنىڭ ئاتنى سۈرگۈسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُرْسارْ — سُرْساماكْ sürsər - sürsəmək) // 568.

سُڤْسادي suvsadï ئۇسسىدى، سۇ ئىچكۈسى كەلدى. ارْ سُڤْسادي ər suvsadï — ئادەم ئۇسسىدى، يەنى سۇ ئىچكۈسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُڤْسارْ // سُڤْساماقْ suvsar - suvsamak) III 387. بۇ سۆز ئەسلىدە ئۈمىد ۋە ئارزۇ قىلىش مەنىلىرىدىمۇ كېلىدۇ.

سُڤْسدي suvsïdï سۇلاشتى، سۇلىشىپ كەتتى. سرْكَا سُڤْسدي sirkə suvsïdï — سىركە سۇلىشىپ كەتتى، يەنى سىركە سۇ تېتىپ قالدى (سُڤْسِرْ — سُڤْسيماقْ suvsïr - suvsïmak[2]).

قبْسادي k̡apsadï قاپسىدى، ئورىۋالدى. انكْ تكْرا كشي قبْسادي anïŋ təgrə kixi k̡apsadï — ئۇنىڭ ئەتراپىنى ئادەم قاپسىدى (قبْسارْ — قَبْساماقْ k̡apsar - k̡apsamak).

قبْسادي k̡apsadï تارتىۋالغۇسى كەلدى. اُلْ انكْ تڤارنْ قبْسادي ol anïŋ tavarïn k̡apsadï — ئۇ ئۇنىڭ مېلىنى تارتىۋالغۇسى كەلدى.

قُبْسادي k̡opsadï قوپقۇسى كەلدى. اُلْ يُقارُو قُبْسادي ol yok̡aru k̡opsadï — ئۇنىڭ ئۆرە قوپقۇسى كەلدى (قُبْسارْ — قُبْساماقْ k̡opsar - k̡opsamak).

كُرْسادمْ korsədim كۆرگۈم كەلدى. منْ اَنِي كُرْسدمْ mən ani korsədim — مېنىڭ ئۇنى كۆرگۈم كەلدى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «كُرُكْسادمْ korüqsədim» دۇر. // III 388 تەركىبىدە تىل

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ق — k̡» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ك — k» گە ئۆزگەرتىلگەن. بىز بۇ پېئىلنىڭ يازما نۇسخا 265 ـ بەتتىكى ئاددىي دەرىجىسىگە ئاساسەن «qapsamak» دەپ ئالدۇق.

[2] بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان ۋە كەلگۈسى زامان شەكلىدە مەستەر شەكلىدىكىگە ئوخشاش ئىككىنچى «س — s» ھەرپىدىن كېيىن بىر «ي — يا» يېزىلىشى كېرەك ئىدى، بىز ئۆزگەرتمىدۇق.

ئۈچى ھەرپلىرى[1] بولغان سۆزلەردە بىرەر نەرسىنى ئارزۇ قىلىش مەنىسىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، پېئىل يىلتىزىغا «كسا - *qsə*» ھەرپلىرىنى ئارتتۇرۇش بىر قائىدىدۇر (كُرْسارْمَنْ – كُرْساماكْ ***kərsərmən - kərsəmək***).

كلكْسادمْ[2] kəlsədim كەلگۈم كەلدى. مَــنْ سَــنكا كَلكْسَــادمْ *mən saŋa kəlsədim* — مېنىڭ ساڭا كەلگۈم كەلدى. بۇ سۆز «كَلْسادمْ *kəligsədim*» شەكلىدىمۇ كېلىدۇ (كَلْسارْمَنْ – كَلْساماكْ ***kəlsərmən - kəlsəmək***).

ققْسدِي kˌakˌsïdï قاق بولاي دېدى. اتْ ققْسدِي *ət kˌakˌsïdï* — ئەت (گۆش) قاق بولاي دېدى (قَقْسيرْ – قَقْسيماقْ ***kˌakˌsïr - kˌakˌsïmak***). 389 III/

تُقْشدِي tüvxədi مونچاقلىدى. انكْ ترِي تُقْشـــدِي *aniŋ təri tüvxədi* — ئۇنىڭ تەرى مونچاقلىدى، يەنى ئىشلىگەنلىكتىن ئۇنىڭ تەرلىرى مونچاق - مونچاق بولۇپ ئاقتى (تُقْشارْ – تُقْشاماكْ ***tüvxər - tüvxəmək***).

تَقْشادِي təvxədi چىگىچلەشتى. يِــپْ قمُــغْ تقْشـــادِي *yïp kˌamuq təvxədi* — يىپ پۈتۈنلەي چىگىچلەشتى، يەنى بىر - بىرىگە چىرمىشىپ، ئۈچىنى تاپقىلى بولمايدىغان دەرىجىدە چىگىچلىشىپ كەتتى (تَقْشـــارْ – تَقْشـــاماكْ ***təvxər - təvxəmək***).

جخْشادِي qahxadï شاراقلىدى. تــاشْ جخْشـــادِي *tax qahxadï* — تاش شاراقلىدى، يەنى شاراق - شۇرۇق ئاۋاز چىقاردى. زىننەت بۇيۇملىرى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر ئاۋاز چىقارسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جَخْشـــارْ – جَخْشـــاماقْ ***qahxar - qahxamakˌ***).

جُقْشادِي quvxadï ئېچىدى، بۇژۇلدىدى. جغرْ جُقْشادِي *qaqïr quvxadï* — ئىچىملىك ئېچىدى، يەنى كۆپۈك چىقىرىپ بۇژۇلدىدى. قَرِنْ جُقْشـــادِي *kˌarïn quvxadï* — قورساق بۇژۇلدىدى، يەنى تاماق زەردىنى قايناتتى (جُقْشـــارْ – جُقْشـــاماقْ ***quvxar - quvxamakˌ***). 390 III/

---

[1] بۇ سۆزنىڭ ئەرەبچىسى «حُـــرُوف الذَّلاَقَـــه» بولۇپ، بۇ ئەرەبچىدە «ل - *l*، ر - *r*، ن - *n*، ف - *f*، م - *m*» تاۋۇشلىرىنى كۆرسىتىدۇ.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانى «كلكْســادمْ» شەكلىدە بېرىلگەن. بىز بۇ يەردىكى ۋەزىن ۋە ئۇنىڭ كەلگۈسى زامان ھەم مەستەر شەكلى بويىچە «*kəlsədim*» دەپ ئالدۇق.

[3] بۇ يەردە بۇ پېئىلنىڭ «كَلكْسادمْ» شەكلى كۆرسىتىلمەكچى بولسا كېرەك. بىز ترانسكرىپسىيىدە تۈزەتتۇق.

سُفْشادي suvxadï شۇرلىدى؛ سۈپلىدى، سۈپ قىلدى. اُلْ قُلاقّا سُفْشادي — *ol kulakka suvxadï* ئۇ قۇلاققا شۇرلىدى، يەنى قۇلاققا يوشۇرۇن گەپ قىلدى (سُفْشارْ – سُفْشاماقْ *suvxar - suvxamak*). سُكَلْ كا سُفْشادي — *sөkəlgə suvxadï* // 569 سۆكەلگە (ئوقۇپ) سۈپلىدى. بۇ سۆز «س – s» بىلەنمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ.

قِرْشادي karxadï غىرىچلىدى. اُلْ تُونُغْ قِرْشادي *ol tonuq karxadï* — ئۇ تونىنى غىرىچلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قِرْشارْ – قِرْشاماقْ *karxar - karxamak*).

قُرْشادي kurxadï باغلىدى. اُنْ قفْتانْ قُرْشادي *ol kavtan kurxadï* — ئۇ تونىنىڭ بەلبېغىنى باغلىدى (قُرْشارْ – قُرْشاماقْ *kurxar - kurxamak*).

قُغْشادي koqxadï پورلاشتى، يۇمشىدى. قتغْ نانْ قُغْشادي *katïoq nəŋ koqxadï* — قاتتىق نەرسە پورلاشتى (قُغْشارْ – قُغْشاماقْ *koqxar - koqxamak*).

قُفْشادي kovxadï پارقىراتتى، يالتىراتتى. ارْ اُقْنِي قُفْشادي *ər oknï kovxadï* — ئادەم ئوقنى (قوغۇش ياغىچى بىلەن) پارقىراتتى (قُفْشارْ – قُفْشاماقْ *kovxar - kovxamak*) // 391 III.

كفْشدي kəvxədi كۆشىدى؛ يۇمشىدى. تڤى اتْ كفْشدي *təvə ot kəvxədi* — تۆگە ئوت كۆشىدى. قُرْجْ نانْ كفْشدي *kurq nəŋ kəvxədi* — قاتتىق نەرسە يۇمشىدى (كَفْشارْ – كَفْشاماكْ *kəvxər - kəvxəmək*). خىمىرى ئوخشىغان، ئوبدان پىشۇرۇلغان مايلىق ناننى «كَفْشنْ اتْماكْ *kəvxək ətmək*» دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

تسْغادي tasoqadï تارس قىلىپ ئۇردى، تەستەكلىدى؛ شاپىلاقلىدى. اُلْ انِي تَسْغادي *ol anï tasoqadï* — ئۇ ئۇنى تەستەكلىدى (تَسْغارْ – تَسْغاماقْ *tasoqar - tasoqamak*).

سْتغادي satoqadï چەيلىدى، دەسسىدى؛ كېسىپ ئۆتتى. خالاس قىلدى. اُلْ انِنْكْ بُيْنِنْ سْتغادي *ol anïŋ boynïn satoqadï* — ئۇ ئۇنىڭ بوينىنى دەسسىدى، يەنى ئۇنى كەمسىتتى. بيرْ يُولْ بيرِنْكْ سْتغادي *bir yol biriq satoqadï* — بىر يول بىر يولنى كېسىپ ئۆتتى، يەنى جەنۇبتىن كەلگەن يول غەربتىن كەلگەن يولنى كېسىپ ئۆتتى. اَلِمْ بيرمِنِي سْتغادي *alïm bərimni satoqadï* // 392 III — ئېلىمى بىلەن بېرىمىنى

خالاس قىلدى (سَتْغارْ - سَتْغاماقْ satoqar - satoqamak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اۡژُنْ تُنِی كُنْدُوزِي يلكن كجارْ azun tüni kündüzi yəlkin kəqər

كمْنِىْ قَلى سَتْغَسا كُوجنْ كَڤارْ kimni kalī satoqasa küqin kəvər

[زامانىنىڭ تۈن - كۈنلىرى يولۇچىلاردەك ئۆتىدۇ،

ئۇ كىمنى دەسسىسە، شۇنىڭ كۈچىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ.]

زامانىنىڭ كۈن ۋە تۈنلىرى خۇددى يولۇچىلاردەك ئۆتىدۇ؛ ئۇ كىمنى چەيلىسە، شۇنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ. بۇ سۆز يول ۋە قەرز ھەققىدە ئېيتىلىدۇ. ئوغۇزچە.

سِتْغادِي sïtoqadï شىمايلىدى. اُلْ قُولِنْ سِتْغادِي ol kolïn sïtoqadï — ئۇ قولىنى (يېڭىنى) شىمايلىدى (سِتْغارْ – سِتْغاماقْ sïtoqar - sïtoqamak).

393 III

بَدْغادِي badoqadï چارپۇتلىدى، چىرماق سالدى. اُلْ اَناتْ // اَذاقِنْ بَدْغادِي ol anïŋ ażakïn badoqadï — ئۇ ئۇنىڭ ئايىغىنى چارپۇتلىدى. بۇ سۆز «بغدادي baqdadï» دەپ ھەرپ ئالماشتۇرۇپمۇ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ (بَدْغارْ بَدْغاماقْ badoqar - badoqamak).

بُلْغادِي buloqadï بۇلغىدى؛ ئارىلاشتۇردى؛ غەش قىلدى. اُلْ سُوُقْغْ بُلْغادِي ol suvuoq buloqadï — ئۇ سۇنى بۇلغىدى. اُلْ تُتْماجْ بُلْغادِي 570 // ol tutmaq buloqadï — ئۇ (قازاندىكى) تۇتماچنى (چۆپنى) ئارىلاشتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بوتقا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ ئاستى - ئۈستىنى تەكشى پىشۇرۇش ئۈچۈن ئارىلاشتۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلْ اَرْ اَنِنْ كُنْكُلِنْ بُلْغادِي ol ər anïŋ kөŋlin buloqadï — ئۇ ئادەم ئۇنىڭ كۆڭلىنى بۇلغىدى، غەش قىلدى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلىي مەنىسى تەبىئەتكە ئۇيغۇن كەلمەيدىغان تاماق يېيىشتىن، ئادەمنىڭ كۆڭلى ئاينىپ، قۇساي دەپ قېلىشىدۇر.

394 III

تلْغادِي [1] toloqadï تولغىدى، تاقىدى؛ ئورىدى. قِيزْ يِنْجُو // تلْغادِي kïz yinqü toloqadï — قىز ئۈنچە تاقىدى، يەنى قىز ئۈنچە ۋە باشقا نەرسىلەردىن ياسالغان سىرغا تاقىدى.

---

[1] بۇ ھېچىل يازما نۇسخىدا ئالدىنقى مىسالدا «تلغادي» شەكلىدە، بىرىنچى ھەرپى چېكىتسىز فەتھە بىلەن، ئىككىنچى، ئۈچىنچى مىساللاردا «تُلغادي» شەكلىدە بىرىنچى ھەرپى «ٮ – t» بىلەن زەممىلىك، كەلگۈسى زامان ۋە مەستىرىدە «تُلغار – تُلغاماق» شەكلىدە بىرىنچى ھەرپ چېكىتسىز، زەممىلىك ئېلىنغان. بىز ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى مىساللاردىكى شەكلىگە ئاساسەن «toloqadï» دەپ ئالدۇق.

أُلْ يُونكْ تُلْغَادِي ol yuŋ tolɣadï — ئۇ يۇڭ تولغىدى. انِكْ قَرْنِي تُلْغَادِي anïŋ ḳarnï tolɣadï — ئۇنىڭ قورسىقى تولغىدى، يەنى ئىچ ئۆتكۈ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلاردىن قورسىقى تولغىدى (تُلْغَارْ - تُلْغَامَاقْ tolɣar - tolɣamaḳ).

قِرْغَادِي ḳarɣadï قارغىدى ~ قاغىدى. تنكْرِي انِي قِرْغَادِي taŋri anï ḳarɣadï — ئۇلۇغ تەڭرى ئۇنى قارغىدى (قِرْغَارْ - قِرْغَامَاقْ ḳarɣar - ḳarɣamaḳ).

قُرْغَادِي ḳurɣadï قۇرغىدى، يِيرْ قُرْغَادِي yər ḳurɣadï — (يامغۇرنىڭ ئازلىقىدىن) يەر قۇرغىدى (قُرْغَارْ - قُرْغَامَاقْ ḳurɣar - ḳurɣamaḳ).

قِزْغَادِي ḳïrɣadï دەككە بەردى، ئەدىپىنى بەردى. بكْ انِي قِزْغَادِي bəg anï ḳïzɣadï — بەگ ئۇنىڭغا دەككە بەردى، ئۇنىڭغا قوپاللىق قىلدى، قوغلىدى (قِزْغَارْ - قِزْغَامَاقْ ḳïzɣar - ḳïzɣamaḳ). كۆرمەمسىز، تۈركلەر ئەزىز ۋە ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ لەنىتى

395 III

بىلەن بەندىنىڭ//ئۆزىگە ئوخشاش بەندىنى قوغلىشىنىڭ ئارىسىنى قانداق پەرقلەندۈرگەن. ئالدىنقىسىنى فەتھە[1]، كېيىنكىسىنى كەسرە قىلغان.

قَرْفَادِي ḳarvadï ئىززەشتۈردى، تىمىسقىلىدى. أُلْ قَرَنكْقُودا قَرْفَادِي ol ḳaraŋḳuda ḳarvadï — ئۇ قاراڭغۇدا تىمىسقىلىدى، يەنى قاراڭغۇدا بىر نەرسىنى قولى بىلەن ئىززەشتۈردى (قَرْفَارْ - قَرْفَامَاقْ ḳarvar - ḳarvamaḳ). بۇ سۆز «قَرْوَادِي» شەكلىدىمۇ قوللىنىلىدۇ. يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكىنىمىزدەك، يۇمشاق «ڤ - v» بىلەن كەلگەن سۆزلەرنى ھەممە يەردە «وْ - w» بىلەن ئالماشتۇرغىلى بولىدۇ.

تلْكَادِي tälgädi تەرگىدى، خاپا قىلدى. أُلْ اتَاسِن بُلْغَادِي تلْكَادِي

396 III

ol atasïn bulɣadï tälgädi[2] — ئۇ ئاتىسىنى//تەرگەپ خاپا قىلدى. «تلْكَادِي»

---

[1] بۇ يەردە ئاپتور بۇنىڭدىن بىر سۆز ئاۋۋال ئۆتكەن «قِرْغَادِي ḳarɣadï» دېگەن سۆزنى كۆزدە تۇتىدۇ. بۇلاردىكى پەرق بىرىنىڭ فەتھىلىك، بىرىنىڭ كەسرىلىك بولۇشىدا دېگىنىگە ئاساسەن، بۇ سۆزنى «ḳïrɣadï» دەپ ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىل مىسال ئېلىنغان جۈملىدە كۆرسىتىلمىگەن. ئاپتورنىڭ «تلْكَادِي tälgädi» سۆزى يالغۇز قوللىنىلمايدۇ» دېگىنىگە، شۇنىڭدەك بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامانى «تلْكَارْ - تلْكَامَاكْ» شەكلىدە بېرىلگىنىگە قارىغاندا، بۇ يەردە كۆرسىتىلمەكچى بولغان پېئىلنىڭ «تلْكَادِي tälgädi» ئىكەنلىكى ئېنىق، بىز جۈپ سۆزنىڭ بىرىنچى تەركىبى «بُلْغَادِي bulɣadï» يېزىلىپ، ئىككىنچى تەركىبى «تلْكَادِي tälgädi» ئۇنتۇلغان دەپ ھېسابلاپ، مىسال ئېلىنغان جۈملىگە بۇ پېئىلنى قوشۇپ قويدۇق.

*təlgədi*» سـۆزى يـالغۇز قوللىنىلمـايدۇ، يۇقىـرىقىدەك جـۈپ سـۆز قىلىـپ ئىشلىتىلىدۇ (تَلْكارْ– تَلْكاماكْ *təlgər - təlgəmək*).

بَتْلادِي patladï پاتلىدى. اُلْ بُوزْنِي بَتْلادِي *ol bəzni patladï* — ئۇ بۆزنى (پات بىلەن) پاتلىدى (بَتْلارْ – بَتْلاماقْ *patlar - patlamak*).

بُتْلادِي putladï پۇتىنى چىشلىدى. اِتْ اِرِكْ بُتْلادِي *ït ərig putladï* — ئىت ئادەمنىڭ پۇتىنى چىشلىدى. بىر ئادەم باشقا بىر ئادەمنىڭ پاچىقىغا ئۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بُتْلارْ – بُتْلاماقْ *putlar - putlamak*).

بِتْلادِي pïtladï پىت باقتى. اِرْ بِتْ بِتْلادِي *ər pït pïtladï*// 397 III — ئادەم پىت باقتى (بِتْلارْ - بِتْلاماكْق *pïtlar - pïtlamak*[1])// 571.

بُزْلادِي bozladï بوزلىدى. تِتِرْ بُزْلادِي *titir bozladï* — ھىنگان بوزلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُزْلارْ - بُزْلاماقْ *bozlar - bozlamak*).

بِشْلادِي baxladï باشلىدى، باشلامچىلىق قىلدى. اِرْ اِيشْ بِشْلادِي *ər ïx baxladï* — ئادەم ئىش باشلىدى. اُلْ يُولْ بِشْلادِي *ol yol baxladï* — ئۇ يول باشلىدى. اُلْ سُو بِشْلادِي *ol sü baxladï* — ئۇ قوشۇن باشلىدى، يەنى قوشۇنغا باشلامچىلىق قىلدى (بَشْلارْ[2] - بَشْلاماقْ *baxlar - baxlamak*).

بِغْلادِي baqladï باغلىدى. اُلْ اُتُنْكْ بِغْلادِي *ol otuŋ baqladï* — ئۇ ئوتۇن باغلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَغْلارْ – بَغْلاماقْ *baqlar - baqlamak*).

بُغْلادِي boqladï بوغدى، بوغچىلىدى. اُلْ تُونْ بُغْلادِي *ol ton boqladï* — ئۇ تونىنى بوغدى، بوغچىلىدى// 398 III (بُغْلارْ - بُغْلاماقْ *boqlar - boqlamak*). باشقا نەرسىلەرنى باغلاش بىلەن تونىنى بوغچا قىلىپ تۈگۈش پەرقلەندۈرۈلىدۇ. ئالدىنقىسىدا «ب – *b*» ھەرپى فەتھەلىك، كېيىنكىسىدە زەممىلىك كېلىدۇ.

بُقْلادِي bokladï تېزەكلىدى، ماياقلىدى. بِقِي بُقْلادِي *yïlkï bokladï* — ھايۋان تېزەكلىدى. ئوغۇزچە (بُقْلارْ – بُقْلاماقْ *boklar - boklamak*).

---

[1] بۇ سۆزنىڭ مەتنىدىكى ئاۋۋال «ق» بىلەن يېزىلغان بولسىمۇ، كېيىن «كق» قىلىپ ئۆزگەرتىلگەن. ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدا بۇ سۆزنىڭ «i» فونېمىسىنىڭ تىل ئارقا ۋارىيانتى « ï » بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدىغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ «*pïtladï, pïtlar, pïtlamak*» دەپ ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامانى بىرىنچى مىسالدىن كېيىنلا بېرىلگەن. بىز ئورنىنى يۆتكەپ قويدۇق.

بكْلادي bəklədi ساقلىدى؛ بېكىتتى، ئەتتى. اُلْ نانكْ بكْلادي ol naŋin bəklədi — ئۇ نەرسىسىنى ساقلىدى، كۆزەتتى. اُلْ قبُغ بكْلادي ol kapuoqïn bəklədi — ئۇ ئىشىكىنى بېكىتتى. ھەرقانداق نەرسىنى قاتتىق باغلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَكْلارْ – بكْلاماكْ *bəklər - bəkləmək*).

بكْلادي bəglədi بەگ ھېسابلىدى، بەگ دەپ بىلدى. اُلْ اَنِي بكْلادي *ol anï bəglədi* — ئۇ ئۇنى بەگ ھېسابلىدى، ئۇنى بەگ دېدى (بَكْلارْ – بَكْلاماكْ *bəglər - bəgləmək*).

399 III

تبْلادي tapladï ياراتتى، ماقۇل كۆردى. اُلْ تُونُغْ تبْلادي // *ol tonuoq tapladï* — ئۇ توننى ياراتتى، ماقۇل كۆردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تبْلارْ – تبْلاماقْ *taplar - taplamak*).

تُبْلادي tüplədi تۈۋىنى سۈرۈشتۈردى، تەكتىنى ئىزدىدى. اُلْ ايشْنكْ تُبْلادي *ol ïxïoq tüplədi* — ئۇ ئىشنىڭ تۈۋىنى سۈرۈشتۈردى (تُبْلارْ – تُبْلاماكْ *tüplər - tüpləmək*).

تتْلادي tatladï تات دەپ ھېسابلىدى. اُلْ اَنِي تتْلادي *ol anï tatladï* — ئۇ ئۇنى تات ھېسابلىدى، پارس قاتاريدا كۆردى (تَتْلارْ – تَتْلاماقْ *tatlar - tatlamak*).

ترْلادي tərlədi تەرلىدى؛ تازىلىدى. اَتْ ترْلادي *at tərlədi* — ئات تەرلىدى. اُلْ اَتنْ تَرْلادي *ol atïn tərlədi* — ئۇ ئېتىنى تازىلىدى، يەنى ئېتىنى قاشلاپ، ئۇنىڭدىكى تەر ۋە پاسكىنىچىلىقلارنى چىقىرىۋەتتى (تَرْلارْ – تَرْلاماكْ *tərlər - tərləmək*). بۇ سۆز قارىمۇ قارشى مەنىلىك سۆزدۇر. بۇ پېئىل ھەم ئۆتۈملۈك، ھەم ئۆتۈمسىزدۇر.

تزْلادي tazladï تاز ھېسابلىدى. اُلْ اَنِي تزْلادي *ol anï tazladï* — ئۇ ئۇنى تاز ھېسابلىدى، تاز دېدى// (تَزْلارْ – تَزْلاماقْ *tazlar - tazlamak*).

400 III

تزْلادي tuzladï تۇزلىدى. اُلْ اَتْ تُزْلادي *ol at tuzladï* — ئۇ ئەت (گۆش) تۇزلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُزْلارْ – تُزْلاماقْ *tuzlar - tuzlamak*).//

572

تزْلادي tizlədi تىزلىدى، دەسلىدى. بغْرا ارِغْ تزْلادي *buoqra ariɣ tizlədi* —

بۇغرا ئادەمنى تىزلىدى، يەنى ئادەمنى تىزى بىلەن بېسىۋېلىپ دىسلىدى. بىر كىم بىر نەرسىنى تىزى بىلەن دىسلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تِزْلَارْ تِزْلَاماكْقْ[1] (tizlər - tizləmək).

تشْلَادِي taxladï تاش بىلەن ئۇردى. اُلْ اتِغْ تشْلَادِي ol ïtïq taxladï — ئۇ ئىتنى تاش بىلەن ئۇردى.

تشْلَادِي taxladï تاشلىدى، چەتلەندى. اَرْ تشْلَادِي ər taxladï — ئادەم چەتلەندى، يەنى يۇرتىنى تاشلاپ، مۇساپىر بولۇپ چىقىپ كەتتى (تشْلَارْ - تشْلَاماقْ taxlar - taxlamak). III 401 //

تُشْلَادِمْ tuxladïm تۇشلىدىم، ئۇدۇللىدىم، ئۇدۇللاشتىم. مَنْ انِى تُشْلَادِمْ mən anï tuxladïm — مەن ئۇنىڭغا ئۇدۇللاشتىم، ئۇدۇلمۇ ئۇدۇل تۇردۇم (تُشْلَارْمَنْ - تُشْلَاماقْ tuxlarmən - tuxlamak).

تشْلَادِي tixlədi چىشلىدى. اُلْ انِى تشْلَادِي ol anï tixlədi — ئۇ ئۇنى چىشلىدى. بىر-كىم باشقا بىرىنىڭ چىشىغا ئۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تشْلَارْ - تشْلَاماكْ tixlər - tixləmək).

تغْلَادِي taqladï داغلىدى، تامغىلىدى، تامغا باستى. اُلْ اتِنْ تغْلَادِي ol atïn taqladï — ئۇ ئېتىنى داغلىدى، تامغىلىدى (تغْلَارْ - تغْلَاماقْ taqlar - taqlamak). ئاتتىن باشقا ھايۋانلارغا تامغا باسسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ توپ سۆز ئەمەس.

تُغْلَادِي tuqladï توغ تۇتتى، ئەتتى، توستى. اُلْ يارغْ تُغْلَادِي ol yaraq tuqladï — ئۇ يارغا توغ ئەتتى (تُغْلَارْ - تُغْلَاماقْ tuqlar - tuqlamak).

تُمْلِيدِي tumlïdï توڭلىدى، مۇزلىدى. سُوقْ تُمْلِيدِي suv tumlïdï — سۇ توڭلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُمْلِيرْ - تُمْلِيماقْ tumlïr - tumlïmak). III 402 // شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ق - k» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ك - k»گە ئۆزگەرتىلگەن. بىز ئۇنىڭ مەستىرىنى يازما نۇسخا 434 - بەتتىكى مەجبۇرىي دەرىجىسىگە ئاساسەن، «ك - k» بىلەن ئالدۇق.

كُرْدِي مَنِى اَمْلَيُو — *kərdi məni əmləyü*

بَقْتِى مَنكا اِمْلَيُو — *baktï maŋa imləyü*

قَلْدِمْ كُنكُلْ تُمْلِيُو — *kaldïm kəŋül tumlïyu*

قَدْغُو مَنِى تُرْغُرُورْ — *kadoqu məni turoqurur*

[كۆرۈپ مېنى ئەملىدى،

ماڭا قاراپ ئىملىدى،

كۆڭلۈم توڭلىغان پېتى قالدىم،

قايغۇ مېنى ھارغۇزىدۇ.]

سۆيگىنىم مېنى بىر بېقىش بىلەنلا داۋالىغان، ماڭا ئىشارەت بىلەن سالام بەرگەنىدى: ئەمدى ئۇنىڭ تەسىرىدە يەتكەن جاپا - مۇشەققەت ۋە قايغۇ - 403 III ئەلەملەر سەۋەبىدىن قەلبىم توڭلاپ كەتتى. قايغۇ مېنى ئىغىرلاشتۇرۇۋاتىدۇ.//

جرْلادِي qarladï چىرقىراپ يىغلىدى: نەرە تارتتى. اُغْلانْ جرْلادِي *oqlan qarladï* — بالا يىغلىدى. يَنكانْ جَرْلادِي *yaŋan qarladï* — پىل نەرە تارتتى (جَرْلارْ - جَرْلاماقْ *qarlar - qarlamak*).

جُغْلادِي quoqladï: بۇ سۆز «جرْلادِى *qarladï*» سۆزىگە ئوخشاش پىلنىڭ نەرە تارتىشىنى بىلدۈرىدۇ (جُغْلارْ - جُغْلاماقْ *quoqlar - quoqlamak*).

جُغْلادِى qooqladï بوغچىلىدى. اُلْ تُونُغْ جُغْلادِي *ol tonuq qooqladï* — ئۇ تونىنى يىغىشتۇرۇپ باغلىدى، بوغچىلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (جُغْلارْ - جُغْلاماقْ *qooqlar - qooqlamak*).

جغْلادِي qïoqladï چىپىلدى، گەزلىدى، ئۆلچىدى. اُلْ بُوزْ جغْلادِي *ol boz qïoqladï* — ئۇ بۆز گەزلىدى (تۈرك گېزى بىلەن) (جغْلارْ - جغْلاماقْ *qïoqlar - qïoqlamak*).

جُقْلادِى quvladï شىلاشتى. اَتْ جُقْلادِى *ət quvladï* — ئەت شىلاشتى، يەنى گۆش يۇمشاق پىشماي، شىلىشىپ قالدى (جُقْلارْ - جُقْلاماقْ 404 III *quvlar - quvlamak*).//573

جنْلادِي qïnladï چىنلىدى، ھەقىقەتلىدى، تەھقىقلىدى. اُلْ ايشْغْ جنْلادِي

ol ïxïq qïnladï — ئۇ ئىشنى تەھقىقلىدى (جِنْلارْ - جِنْلاماقْ qïnlar - qïnlamak).

سَبْلادِي sapladï ساپلىدى. اَرْ قِلِجْ سَبْلادِي ər kiliq sapladï — ئادەم قىلىچ ساپلىدى. ھەرقانداق نەرسىنى ساپلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَبْلارْ - سَبْلاماقْ saplar - saplamak).

سَرْلادِي sarladï ئورىدى، يۆگىدى. اَلْ سُقْلُقْ سَرْلادِي ol suvluk sarladï — ئۇ سەللە ئورىدى. اَداقِنكا يُرْكَانْجُو سَرْلادِي ażakïŋa yorganqü sarladï — پۇتىغا پايتىما يۆگىدى. ھەرقانداق بىر نەرسە بىر نەرسىنىڭ ئۈستىگە ئورالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَرْلارْ - سَرْلاماقْ sarlar - sarlamak).

سِرْلادِي sïrladï سىرلىدى. اَياقْجِى اَياقْ سِرْلادِي ayakqï ayak sïrladï — كۇلال ئاياق (ئىدىش) سىرلىدى، يەنى ئاياقنى نەقىشلەش ئۈچۈن، ئۇنىڭغا سىر بەردى (سِرْلارْ - سِرْلاماقْ sïrlar - sïrlamak). 405 III //

سُوزْلادِي sozlədi سۆزلىدى. اُلْ مَنكا سُوزْ سُوزْلادِي ol maŋa soz sozlədi — ئۇ ماڭا سۆز سۆزلىدى (سُوزْلارْ - سُوزْلاماكْ sozlər - sozləmək).

سِزْلادِي sïzladï سىزلىدى، سىرقىرىدى. اَنِكْ تِيشِي بُوزْدُنْ سِزْلادِي anïŋ tïxï buzdun sïzladï — ئۇنىڭ چىشى مۇزدىن سىزلىدى، يەنى ئۇنىڭ چىشى مۇز يېيىشتىن ياكى سوغۇق سۇ ئىچىشتىن سىزلىدى. اَرْنِكْ سُنكُوكِي سِزْلادِي ərniŋ soŋüki sïzladï — ئادەمنىڭ سۆڭىكى ئاغرىقتىن سىرقىرىدى (سِزْلارْ - سِزْلاماقْ sïzlar - sïzlamak).

سُغْلَدِي sooqlïdï قولىنى تىقتى. اَرْ قُويْنكا سُغْلَدِي ər koyŋa sooqlïdï — ئادەم قويىنىغا قولىنى تىقتى. يەنى بىر نەرسە ئاختۇرۇش ئۈچۈن، قولىنى قويىنىغا تىقتى (سُغْلِيرْ - سُغْلِيماقْ sooqlïr - sooqlïmak). باشقىلاردىمۇ شۇنداق. 406 III //

سَقْلادِي savladï سۆزلىدى. اُلْ تلمْ سَقْلادِي ol təlim savladï — ئۇ جىق سۆزلىدى. بىر-كىم ھېكمەتلىك سۆزلەرنى سۆزلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سَقْلارْ - سَقْلاماقْ savlar - savlamak).

---

[1] ئەرەبچىسىدىن قارىغاندا، بۇ جۈملىنىڭ توغرىسى «اَرْ اَلكِنْ قُويْنكا سُغْلَدِي» بولۇشى كېرەك ئىدى. بىز ئەسلىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

سُڤْلادِي suvladï سۇ ئىچتى؛ سۇلىدى، سۇ قۇيدى. اَتْ سُڤْلادِي *at suvladï* — ئات سۇ ئىچتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. رْ تتكْ سُڤْلادِي *ər titik suvladï* — ئادەم لاي سۇلىدى، يەنى لايغا سۇ قۇيدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُڤْلارْ - سُڤْلاماقْ *suvlar - suvlamak*).

سمْلادِي samladï داۋالىدى. اُلْ انى امْلادِي سمْلادِي *ol anï əmlədi samladï* — ئۇ ئۇنى ئەملىدى- داۋالىدى. بۇ سۆز يالغۇز قوللىنىلمايدۇ، مۇشۇنداق جۈپ سۆز بولۇپ قوللىنىلىدۇ (سَمْلارْ - سَمْلاماقْ *samlar - samlamak*).

سُمْليدِي sumlïdï كالدىرلىدى. رْ سُمْليدى *ər sumlïdï* — ئادەم كالدىرلىدى، يەنى ئۆزىدىن باشقا ئادەم بىلمەيدىغان، تۈركچىدىن باشقا بىر تىلدا سۆزلىدى (سُمْليرْ - سُمْليماقْ *sumlïr - sumlïmak*).// 574

407 III

سنْلادِي sənlədi سەنلىدى. اُلْ انى سنْلادِي// *ol anï sənlədi* — ئۇ ئۇنى سەنلىدى، يەنى ئۇنىڭغا ئۆزىدىن تۆۋەن تۇرىدىغانلارغا ئىشلىتىلىدىغان سۆز بىلەن خىتاب قىلدى (سنْلارْ - سنْلاماقْ *sənlər - sənləmək*). بۇ سۆز «سەن» مەنىسىدىدۇر، بۇنداق ئورۇندا خىتاب ئۈچۈن، كۆپىنچە «سِزْلادِي *sizlədi*» سۆزى ئىشلىتىلىدۇ، بۇنىڭ ئەسلىي مەنىسى «سىلەر (سىلى)» دېگەن بولىدۇ. بۇ خاقانلارغا قارىتىپ ئېيتىلىدىغان خىتاب سۆزى بولۇپ، ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ «انّا انْزلْناهُ» دېگەن سۆزىگە ئوخشايدۇ.

قرْلادِي k̡arladï قار ياغدۇردى، قار ياغدى. بُلتْ قرْلادِي *bulut k̡arladï* — بۇلۇتتىن قار ياغدى (قَرْلارْ - قَرْلاماقْ *k̡arlar - k̡arlamak*).

قُرْلادِي k̡urladï قۇر باغلىدى، پوتا باغلىدى. اُلْ قفتانغ قُرْلادِي *ol k̡avtanïq k̡urladï* — ئۇ تونغا پوتا باغلىدى، يەنى تونغا بەلباغ ئېلىپ باغلىدى (قُرْلارْ - قُرْلاماقْ *k̡urlar - k̡urlamak*).

قِرْلادِي k̡ïrladï قىرلىدى، چۆنەك تارتتى. اُلْ يرِغْ قرْلادِي *ol yəriq k̡ïrladï* — ئۇ يەرگە چۆنەك تارتتى، يەنى قوغۇن ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى تېرىش ئۈچۈن يەرگە چۆنەك تارتتى. ئېتىزغا قىر تارتىشمۇ شۇنداق// دېيىلىدۇ (قِرْلارْ - قِرْلاماقْ *k̡ïrlar - k̡ïrlamak*).

408 III

قشْلادِي kaxladï قاشلىدى. ارِقْ قشْلادِي arïk kaxladï — ئېرىق قاشلىدى، ئېرىققا قاش ياسىدى. بىر كىم بىرىنىڭ قېشىغا ئۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قشْلارْ - قشْلاماقْ kaxlar - kaxlamak).

قُشْلادِي kuxladï قوشلىدى: قوش ئۆۋلىدى. بكْ قُشْلادِي bəg kuxladï — بەگ قوش ئۆۋلىدى (قُشْلارْ - قُشْلاماقْ kuxlar - kuxlamak).

قشْلادِي kïxladï قىشلىدى. ارْ اڤنْدا قشْلادِي ər əvində kïxladï — ئادەم ئۆيىدە قىشلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قشْلارْ - قشْلاماقْ kïxlar - kïxlamak).

قنْلادِي kïnladï قىنلىدى، غىلاپلىدى. اُلْ بچاكْ قنْلادِي ol piqək kïnladï — ئۇ پىچاق قىنلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قنْلارْ - قنْلاماقْ kïnlar - kïnlamak).

كُتْلادِي kotlədi كۆت قىلدى. اُغْلانِغْ كُتْلادِي ooqlanïq kotlədi — بالىنى كۆت قىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُتْلارْ - كُتْلاماكْ kətlər - kətləmək). 409 III //

كذْلادِي kəžlədi تىرىشتى، ئىجتىھات قىلدى. ارْ كذْلادِي ər kəžlədi — ئادەم ئىجتىھات قىلدى، يەنى تىرىشىپ كۈچلۈكلەرنىڭ ئىشىنى قىلدى (كذْلارْ - كذْلاماكْ kəžlər - kəžləmək).

كزْلادِي kəzlədi گەزلىدى، گەز چىقاردى، كىرتىك چىقاردى: بەتلىدى. اُلْ اُقنْ كزْلادِي ol okïn kəzlədi — ئۇ ئوقىغا گەز چىقاردى. گېزىنى تۈزەتتى (كزْلارْ - كزْلاماكْ kəzlər - kəzləmək). قازاننىڭ قاسىنقىنى چىقارسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

كُزْلادِي kozlədi كۆزىگە ئۇردى. اُلْ انِي كُزْلادِي ol anï kozlədi — ئۇ ئۇنىڭ كۆزىگە ئۇردى (كُزْلارْ - كُزْلاماكْ kəzlər - kəzləmək).

كِزْلادِي kizlədi يوشۇردى. اُلْ كِزْلادِي ناڭْنِي ol kizlədi naŋni — ئۇ نەرسىنى يوشۇردى (كِزْلارْ - كِزْلاماكْ kizlər - kizləmək).

كسْلادِي kəslədi چالمىلىدى، چالما ئاتتى. اُلْ اِتِغْ كسْلادِي ol itïq kəslədi — ئۇ ئىتقا چالما ئاتتى (كَسْلارْ - كَسْلاماكْ kəslər - kəsləmək). 410 III //

كُكْلادِي koklədi كۆكلىدى. اُلْ اذرْ كُكْلادِي ol əžər koklədi — ئۇ ئېگەر كۆكلىدى (كُكْلارْ - كُكْلاماكْ kəklər - kəkləmək). 575 //

كُكْلادِي koklədi كۆك يېدى. يلْقِي كُكْلادِي yïlkï koklədi — مال كۆك يېدى

كُكْلارْ – كُكْلاماكْ *(kəklər - kəkləmək)*.

كُكْــــلادى küglədi كۈيلـىدى، ناخشا ئېيتتـى. ارْ كُكْــــلادي *ər kügladi* ئـادەم — كۈيلىدى، يەنى مۇڭلۇق ئاھاڭ بىلەن ناخشا ئېيتتى (كُكْــلارْ – كُكْلامــاكْ *küglər - küglamək*).

كمْلادي kəmlədi كېسەل بولدى، ئاغرىدى. اتْ كمْــلادي *at kəmlədi* — ئات كېسەل بولدى، ئاغرىدى. «كمْلاندي *kəmləndi*» مۇ دېيىلىدۇ (كمْــلارْ كمْلامــاكْ *kəmlər - kəmləmək*).

مُــــنْلادى münlədi شورپىلاندى، شورپا ئىچتى. ارْ مُــــنْلادي *ər münlədi* — ئادەم شورپىلاندى (مُنْلارْ – مُنْلاماكْ *münlər - münləmək*).

411 III

بُلْنادي bulnadï ئەسىر ئالدى. اَرْ يَغيِي بُلْنــادي *ər yaqïnï bulnadï*// — ئادەم دۈشمەننى ئەسىر ئالدى (بُلْنارْ – بُلْناماقْ *bulnar - bulnamak*).

تُكْنادي tügnədi داغلىدى. اُلْ باشِنْ تُكْنــادي *ol baxïn tügnədi* — ئۇ يارىسىنى (ئوت بىلەن) داغلىدى (تُكْنارْ – تُكْناماكْ *tügnər - tügnəmək*).

جِكْنادي qəknədi كەشتىلىدى. قِزْ جِكِنْ جِكْنادى *kïz qəkin qəknədi* — قىز كەشتە كەشتىلىدى، يەنى قىز رەڭ يىپ بىلەن يىپەك رەخت ئۈستىگە كەشتە تىكتى.

جكْنادي qignədi سۆرەم سالدى. ارْ جكْنا جكْنــادي *ər qignə qignədi* — ئادەم سۆرەم سالدى (جكْنارْ – جِكْناماكْ *qignər - qignəmək*).

سُكْنادي səgnədi داۋالىدى. ارْ سُــكُلْ سُــكْنادي *ər sogül səgnədi* — ئادەم سۆگەل داۋالىدى (سُكْنارْ – سُكْناماكْ *səgnər - səgnəmək*).

قَيْنادى katnadï قارشى چىقتى. ارْ انكــرْ قَيْــنادى *ər aŋar katnadï* — ئادەم ئۇنىڭغا قارشى چىقتى، يەنى ئادەم ئۇنىڭ بۇيرۇقىدىن باش تارتتى، بۇيرۇغۇچىغا قارشى چىقىپ، ئۇنىڭ سۆزىنى رەت قىلدى (قَيْنارْ قَيْناماقْ *katnar - katnamak*).//

412 III

قسْنادي kasnadï جاقىلدىدى. ارْ تُمْلُغْقــا قسْــنادي *ər tumluqka kasnadï* — ئادەم سوغۇقتىن جاقىلدىدى، يەنى سوغۇقتىن ئادەمنىڭ ئېڭەكلىرى جاقىلداپ كەتتى. ئىت سوغۇققا چىدىماي غىڭشىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قسْــنارْ – قسْــناماقْ *kasnar - kasnamak*).

قلْنودي kalnudï قىلىنىلىدى. يُفْقا نانْ قلْنودى yuvka nəŋ kalnudï — يۇپقا (نېپىز) نەرسە قىلىنىلىدى (قَلْنُورْ – قلْنُوماقْ kalnur - kalnumak).

قُلْنادي kulnadï قۇلۇنلىدى. قسْراقْ قُلْنادى kïsrak kulnadï — بايتال قۇلۇنلىدى (قُلْنارْ – قُلْناماقْ kulnar - kulnamak).

كشْنادي kixnədi كىشنىدى. تْ كشْنادي at kixnədi — ئات كىشنىدى. قَترْ كشْنادي katïr kixnədi — قېچىر كىشنىدى (كشْنارْ – كشْناماكْ kixnər - kixnəmək).

## بۇ بابتىكى مىساللار

يَسْتادي yastadï يۆلىدى، قويدى: دارتىملىدى. اُلْ اَنكَرْ // يسْتُقْ يسْتادي [413 III] ol aŋar yastuk yastadï — ئۇ ئۇنىڭغا ياستۇق يۆلىدى. اُلْ منكا سُوزْ يسْتادي ol maŋa soz yastadï — ئۇ ماڭا سۆز دارتىملىدى، يەنى ياپتا سۆز قىلدى (يَسْتارْ – يَسْتاماقْ yastar - yastamak). [576] //

يُنْجيدي yunqïdï نامراتلاشتى، خارابلاشتى، يامانلاشتى. ارْ يُنْجيدي ər yunqïdï — ئادەم نامراتلاشتى، يەنى يوقسۇزلۇقتىن ئادەمنىڭ ھالى خارابلاشتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| بِلْكا بُكُو يُنْجيدي | bilgə bəgü yunqïdï |
| اَزُنْ اَتي يَنْجدي | azun əti yanqïdï |
| ارْدَمْ اَتي تِنْجدي | ərdəm əti tïnqïdï |
| يرْكا تَكِبْ سُرْتُلُورْ | yərgə təgip sürtülür |

[بىلىملىكلەر، ئاقىللار خارابلاشتى،
دۇنيا (ئۇلارنىڭ) گۆشىنى غاجىلىدى؛ // [414 III]
ئەردەم گۆشى بۇزۇلدى،
يەرگە تېگىپ سۆرىلۇر.]

زامانىنى چۈشەندۈرۈپ شۇنداق دەيدۇ: بىلىملىكلەرنىڭ ھالى خارابلاشتى، زامان ئۇلارنى چىشلەپ تارتتى؛ ئەخلاق - پەزىلەتنىڭ گۆشى بۇزۇلۇپ، ئاجىزلىشىپ كەتكەنلىكىدىن يەردە سۆرىلىپ يۈرمەكتە. «تَنْجدِي tanqadī» [1] سۆزىنىڭ ئەسلى «تَنْجْغــادِي tanqǫadī» دۇر. ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار ئىسىملار ۋە پېئىللارنىڭ ئوتتۇرىسىدا كەلگەن «غ – ǫ» ھەرپىنى چۈشۈرۈپ قويىدۇ.

يقْرِيدِي yavrïdï ئاجىزلىدى، ئورۇقلىدى. اَرْ يقْرِيدِي ər yavrïdï — ئادەم ئاجىزلىدى، يەنى نامراتلىق ياكى كېسەللىك سەۋەبىدىن ئورۇقلىدى (يقْرِيــرْ - يقْرِيمــاقْ 415 III // yavrïr - yavrïmak).

يِيْسادِي yəysədi يېگۈسى كەلدى. اُلْ اَتْماكْ يِيْسادِي ol ətmək yəysədi — ئۇنىڭ نان يېگۈسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يِيْسارْ – يِيْساماكْ yəysər – yəysəmək).

يَپْسادِي yapsadï ياپقۇسى كەلدى ~ ياققۇسى كەلدى؛ قويغۇسى كەلدى. اَرْ اَتْماكْ يَپْسادِي ər ətmək yapsadï — ئادەمنىڭ نان ياققۇسى كەلدى. ئىشىكنى ياپقۇسى كەلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ارْ تُوزاقْ يَپْسادِي ər tuzak yapsadï — ئادەمنىڭ (قۇشقا) تۇزاق قويغۇسى كەلدى (يَپْسارْ – يَپْساماقْ yapsar - yapsmak).

يَتْسادِي yatsadï ياتقۇسى كەلدى، ئۇخلىغۇسى كەلدى، ارْ يَتْسادِي ər yatsadï — ئادەمنىڭ ياتقۇسى كەلدى (يَتْسارْ – يَتْساماقْ yatsar - yatsamak).

يِتْسادِي yətsədi يېتىشىۋالاي دېدى، يېتىشىۋالغىلى قوپتى، يېتىشىۋالغىلى تۇردى. اُلْ مَنِي يِتْسادِي ol məni yətsədi — ئۇ ماڭا يېتىشىۋالاي دېدى (يِتْسارْ – يِتْساماكْ yətsər - yətsəmək).

يذْسادى yażsadï يايغۇسى كەلدى، سالغۇسى كەلدى؛ تارقاتقۇسى 416 III // كەلدى. اُلْ تُشاكْ يذْسادى ol təxək yażsadï — ئۇنىڭ تۆشەك سالغۇسى كەلدى، تۆشەك سالاي دېدى. اُلْ سُوسِــنْ يذْســادِي ol süsin yażsadï — ئۇنىڭ قوشۇنىنى تارقاتقۇسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. خېمىر يايغۇسى كەلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يَذْسارْ – يَذْساماقْ yażsar - yażsamak).

---

[1] بۇ پېئىل بۇ شېئىرنىڭ ئۈچىنچى مىسراسىدا ۋە «دىۋان» نىڭ باشقا ئورۇنلىرىدا «تنجــدي tïnqïdï» شەكلىدە كۆرۈلىدۇ، ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىدىمۇ «tïnqïdï» شەكلىدە قوللىنىلىدۇ. بۇ يەردە بولسا «تَنجَدي tanqadï» پېئىلىنىڭ ئەسلى «تَنْجْغـادي tanqǫadï» دەپ، پېئىلنىڭ بىرىنچى ھەرپى كەسرىلىك ئەمەس، فەتھىلىك قىلىپ كۆرسىتىلگەن. بىز بۇنى كۆچۈرۈلۈشتىكى سەۋەنلىكمىكىن، دەپ قارايمىز.

يْذْسادِي yożsadï ئۆچۆرمەكچى بولدى. اُلْ بِتِكْ يُذْسادِي *ol bitik yożsadï* — ئۇ خەت ئۆچۆرمەكچى بولدى. قىلىچتىن قاننى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى سۈرتكۈسى كەلسىمۇ مۇشۇنداق دېيىلىدۇ (يُذْسارْ – يُذْساماقْ *yożsar - yożsamak*).

يرْسيدِي yarsïdï يىرگەندى، سەسكەندى. اُلْ يرْسيدِي نانْكِي *ol yarsïdï naŋni* — ئۇ بىر نەرسىدىن يىرگەندى[577] // (يَرْسِيرْ – يَرْسِيماقْ *yarsïr - yarsïmak*).

يزْسادِي yazsadï يەشكۈسى كەلدى. اُلْ قُورِينْ يزْسادِي *ol kurïn yazsadï* — ئۇنىڭ قۇرىنى يەشكۈسى كەلدى باشقىلاردىمۇ شۇنداق. (يزْسارْ – يزْساماقْ *yazsar - yazsamak*).

[417 III]

يَشْسادِي yaxsadï يوشۇرۇنغۇسى كەلدى. اُلْ مَنْدنْ يَشْسادِي *ol məndin yaxsadï* // — ئۇنىڭ مەندىن يوشۇرۇنغۇسى كەلدى (بشْسارْ – بشْساماقْ *yaxsar - yaxsamak*).

يغْسادِي yaoqsadï ياغسىرىدى. ارْ يغْسادِى *ər yaoqsadï* — ئادەم ياغسىرىدى (يَغْسارْ – يَغْساماقْ *yaoqsar - yaoqsamak*).

يغْسيدِي yaoqsïdï: يغْسيدِي نانْ *yaoqsïdï naŋ* — ئادەم ياغ تەمنى تېتىدى[1]. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يَقْرِي ياغى يَغْسيماسْ *yakrï yaoqï yaoqsïmas*

چاۋا ياغ سۇ يېغىنىڭ ئورنىنى باسالماس.

(يَغْسيرْ – يَغْسيماقْ *yaoqsïr - yaoqsïmak*). بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «ياغْسادِي *yaoqsadï*» بولۇپ، تاۋۇش نۆۋەتلەشكەن.

يُڤْسادِي yuvsadï يۇمىلاتقۇسى كەلدى. اُلْ تُبِقْ يُڤْسادِى *ol topïk yuvsadï* — ئۇنىڭ توپ يۇمىلاتقۇسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُڤْسارْ – يُڤْساماقْ *yuvsar - yuvsamak*).

[418 III]

يڤسادِى yüvsədi ياردەم قىلغۇسى كەلدى. اُلْ منكا تڤسارْ // يڤسادِي

---

[1] بۇ جۈملىنىڭ مەنىسى «نەرسە ياغ تەمنى ئالدى» بولۇشى كېرەك ئىدى، ئەمما ئەرەبچىدە «اَى اَخَذَ لـرَّجُلْ طعْمَ الدُّهْن» (ئادەم ياغ تەمىنى تېتىدى) دەپ بېرىلگەن، بىز ئۆزگەرتمىدۇق.

ol maŋa tavar yüvsədi — ئۇنىڭ ماڭا تاۋار ياردەم قىلغۇسى كەلدى (يڤسار – يڤساماكق yüvsər-yüvsəmək)[1].

يقْسادِي yïk̦sadï يىقىتقۇسى كەلدى. اُلْ تامْ يقْسادِي ol tam yïk̦sadï — ئۇنىڭ تام يىقىتقۇسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يقْسارْ - يقْساماقْ yïk̦sar - yïk̦samak̦).

يُكْسادِي yüksədi يۆكسەلدى؛ ئۆزىرىدى. يُكْسادِي نانْكْ nəŋ yüksədi — نەرسە يۆكسەلدى (يُكْسارْ – يُكْساماكْ yüksər - yüksəmək).

يُمْشادِي yumxadï يۇمشىدى. يُمْشادِي نانْكْ nəŋ yumxadï — نەرسە يۇمشىدى (يُمْشارْ – يُمْشاماقْ yumxar - yumxamak̦).

يلْغادِي yaloqadï يالىدى. اياقْ يلْغادِي ayak̦ yaloqadï — ئاياق (قاچا) يالىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يلْعازْ// يلْغاماقْ yaloqar - yaloqamak̦). ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

419 III

يَقاداقِى يَلْغاغالِى اَلِكْداكِى اِجْغنُورْ

yak̦adak̦ï yaloqaoqalï əlikdəki ïqoqïnur

ياقىدىكىنى يالايمەن دەپ، قولىدىكىدىن ئايرىلىپتۇ.

يەنى ئادەم ياقىسىدىكى يۇقۇندىنى يالايمەن دەپ ئاۋارە بولسا، قولىدىكى قاچا چۈشۈپ كېتىدۇ، يالىغۇچى قۇرۇق قالىدۇ. بۇ ماقال بىر نەرسىنى تەمە قىلىپ قولىدىكىدىن مەھرۇم بولغان كىشىنى يوق نەرسىدىن ئۈمىد كۈتمەسلىككە، قولىدىكىنى چىڭ تۇتۇشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

يلْڤادِي yalvadï يالىدى. ارْ ياغْ يلْڤادِي ər yaoq yalvadï — ئادەم ياغ يالىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ سۆز ئالدىنقى «يلْغادِي yaloqadï» سۆزىدىن كۆپ ئىشلىتىلىدۇ (يَلْڤارْ – يَلْڤاماقْ yalvar - yalvamak̦).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلغا ھەرىكە قويۇلمىغان، شۇنىڭدەك ئۇنىڭ مەستەر شەكلى ئاۋۋال «ق – k̦» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ك – k» قىلىپ ئۆزگەرتىلگەن. بىز بۇ پېئىلنىڭ مەنىسىگە ئاساسەن، «يُڤْدِي yüvdi — ياردەم قىلدى» پېئىلىنىڭ خالاش رايى دەپ ھېسابلاپ «yüvsədi» دەپ ئالدۇق ۋە مەستىرىنى «ك – k» بىلەن بەردۇق.

يُرْكادِي yərgədi يۆگىدى، ئورىدى. اُلْ اداقِنْ يُرْكادِي ol ażakïn yərgədi — ئۇ پۇتىنى يۆگىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ھەرقانداق بىر نەرسىنى يۆگىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يُرْكار – يُرْكارماكْ[1] yərgər - yərgəmək). 420 III //

يِپْلادِي yïpladï يىپلىدى، يىپ سالدى. اُراغُتْ يُوزِنْ يِپْلادِي uraqut yüzin yïpladï — خوتۇن يۈزىنى يىپلىدى (يِپْلارْ – يِپْلاماقْ yïplar - yïplamak).

يَتْلادِي yatladï يادا قىلدى؛ ياتلىدى. ياتْجِي يَـتْلادِي yatqï yatladï — 578 // يادىچى يامغۇر ياغدۇرۇش ئۈچۈن يادا تاش بىلەن يادا قىلدى.

يَـتْلادِي yatladï ياتلىدى. اُلْ انِي يَـتْلادِي ol anï yatladï — ئۇ ئۇنى ياتلىدى، يات ھېسابلىدى (يَتْلارْ – يَتْلاماقْ yatlar - yatlamak).

يِپْلادِي yïpladï دارۋازلىق قىلدى. اَرْ يِـپْلادِي ər yïpladï — ئادەم دارۋازلىق قىلدى، يەنى ئارغامچا ئۈستىدە ئوينىدى (يِپْلارْ – يِپْلاماقْ yïplar - yïplamak).

يِذْلادِي yïżladï يىدلىدى ~ ھىدلىدى، پۇرىدى. اُلْ يِپارْ يِذْلادِي ol yïpar yïżladï — ئۇ ئىپار ھىدلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يِذْلارْ – يِذْلاماقْ yïżlar - yïżlamak).

يَرْلادِي yarladï تۈكۈردى. اُلْ انِكْ يُوزِنْكا يَرْلادِي ol anïŋ yüziŋə yarladï // 421 III — ئۇ ئۇنىڭ يۈزىگە تۈكۈردى (يَرْلارْ – يَرْلاماقْ yarlar - yarlamak).

يِرْلادِي yïrladï ئىرلىدى، جىرلىدى، ناخشا ئېيتتى. اَرْ يِـرْلادِي ər yïrladï — ئادەم ئىرلىدى، يەنى ناخشا ئېيتتى (يِرْلارْ – يِرْلاماقْ yïrlar - yïrlamak).

يَشْلادِي yaxladï كۆك (ئوت) يېدى. اَتْ يَشْـلادِي at yaxladï — ئات (باھاردا) كۆك يېدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ئەسلى «ياشْلادِي»دۇر. يېنىكلىتىش ئۈچۈن باشقا سۆزلەردىكىگە ئوخشاش ھەرپ چۈشۈرۈپ قالدۇرۇلغان (يَشْـلارْ ـ يَشْـلاماقْ yaxlar - yaxlamak).

يَغْلادِي yaqladï ياغلىدى. اُلْ قُغْشْ يَغْلادِي ol koqux yaqladï — ئۇ قېيىش ياغلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَغْلارْ – يَغْلاماقْ yaqlar - yaqlamak).

---

[1] بۇ مەستەر يازما نۇسخىدا «يُرْكارماكْ» شەكلىدە بېرىلگەن. بىز ترانسكرىپسىيىدە تۈزىتىپ «yərgəmək» دەپ ئالدۇق.

يْغْلادِي yoqladï نەزىر قىلدى. اُلْ اُلْكْكا يُغْلادِي ol olügkə yoqladi — ئۇ ئۆلۈككە نەزىر قىلدى. بۇ تۈركلەرنىڭ ئادىتىدۇر (يُغْلارْ - يُغلاماق yoqlar - yoqlamak).

يغْلادِي yïqladï يىغلىدى. اُغْلانْ يغْلادِي oqlan yïqladi — بالا يىغلىدى. باشقىلاردىمۇ

422 Ⅲ

شۇنداق. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

يلكِنْ بُلُبْ بَرْدُقِي كُنْكْلُمْ اَنكارْ بَغْلَيُو

قَلْدِمْ اَرِنْجْ قَدْغُقا اِيشِمْ اُذُو يِغْلَيُو

*yəlkin bolup barduki̇ kəŋlüm aŋar baqlayu*

*kaldīm ərinq kadoquka īxīm užu yïqlayu*

[(سۆيگىنىم) مۇساپىر بولۇپ كەتتى، كۆڭلۈم ئۇنىڭغا باغلانغانىدى،

قايغۇ - ھەسرەتتە قالدىم، ئىشىم (ئۇنىڭ) كەينىدىن يىغلاش بولدى.]

سۆيۈملۈكۈم سەپەرگە چىقىپ كەتتى، ھالبۇكى مېنىڭ كۆڭلۈم ئۇنىڭغا باغلانغانىدى: ئۇ كەتكەندىن كېيىن، مەن قايغۇ - ھەسرەت ئىچىدە قالدىم، ئارقىسىدىن يىغلىدىم.

يُكْلادِي yüklədi يۈكلىدى، ئارتتى. اُلْ تقى كا يُوكْ يُكْلادِي ol təvəgə yük yüklədi — ئۇ تۆگىگە يۈك ئارتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُكْلارْ - يُكْلاماكْ yüklər - yükləmək).

يكْلادِي yiglədi ئەيلىدى، چىگدىدى، دەسسىدى. اُلْ يِيرِكْ يكْلادِي ol yərig yiglədi — ئۇ يەرنى چىگدىدى. بۇ «سۆز»ا - ئەلىف»نى «ى - يا»غا ئالماشتۇرىدىغانلارنىڭ

423 III

شېۋىسىدە شۇنداق. چىرايلىقراقى «اِكْلادِي iglədi»دۇر (يكْلارْ - يكْلاماكْ yiglər - yigləmək).

يمْلادِي yamladï يامىدى، سۇپۇردى. اُلْ اِڤِنْ يمْلادِي ol əvin yamladï — ئۇ ئۆينى يامىدى، سۇپۇردى (يَمْلارْ - يَمْلاماقْ yamlar - yamlamak).

يِمْلادِي yimlədi ئىملىدى، ئىما قىلدى. اُلْ منكا يِمْلادِي ol maŋa yimlədi — ئۇ ماڭا ئىملىدى، يەنى كۆزى بىلەن شەرەت قىلدى (يمْلارْ - يمْلاماكْ yimlər - yimləmək). ئەسلى «اِمْلادِي imlədi»دۇر.

يشْنادىْ yaxnadï چاقتى، چېقىلدى. يشْنْ يشْنادىْ *yaxïn yaxnadï* — چاقماق چاقتى.
579
پارقىراق چىلاپچا،// ئەينەك قاتارلىق نەرسىلەر پارقىرىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ
(يَشْنارْ – يَشْناماقْ *yaxnar - yaxnamak*).

يَلْنادىْ yəlnədi يېلىنلىدى، يېلىن سالدى. بِ يَلْنادىْ *bi yəlnədi* — بىيە (بايتال)
يېلىن سالدى. بىيە ۋە باشقا ھايۋانلار تۇغۇش ئالدىدا يېلىن سېلىپ، يېلىنىدا
سۈت پەيدا بولسا شۇنداق دېيىلىدۇ (يَلْنارْ – يَلْناماكْ *yəlnər - yəlnəmək*).// III 424



## بۇ بابتىكى مەنقۇسلار

بُيْبادىْ buybadï كېيىنگە سوزدى، ئارقىغا سۈردى. اُلْ ايشغْ بُيْبادىْ *ol ixïq buybadï* —
ئۇ ئىشنى سوزدى (بُيْبارْ – بُيْباماقْ *buybar - buybamak*).

سَيْبادىْ saypadï چېچىۋەتتى، ئىسراپ قىلىۋەتتى. اُلْ توارنْ سَيْبادىْ *ol tawarïn saypadï* —
ئۇ مېلىنى چېچىۋەتتى، يەنى مېلىنى تۈرلۈك نەرسىلەرگە ئىسراپ قىلىۋەتتى
(سَيْبارْ – سَيْباماقْ *saypar - saypamak*).

سَيْرادىْ sayradï سايرىدى؛ جاۋۇلدىدى، ۋاتىلدىدى. سَنْدُواجْ سَيْرادىْ *sanduwaq sayradi* — بۇلبۇل سايرىدى. ارْ تلِمْ سَيْرادىْ *ər təlim sayradi* —
ئادەم بەك جاۋۇلدىدى، ئالىجوقا سۆزلىدى. بۇ سۆز قارىمۇ قارشى مەنىلىك سۆزدۇر
(سَيْرارْ – سَيْراماقْ *sayrar - sayramak*).// III 425

يَيْلادىْ yayladï يايلىدى. اَرْ تاغْدا يَيْلادىْ *ər taqda yayladi* — ئادەم تاغدا يايلىدى
(يَيْلارْ – يَيْلاماقْ *yaylar - yaylamak*).



# قائىدە

بۇ بابنىڭ بۇيرۇق شەكلى تۆت ھەرپلىكتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇ بابنى تۆت ھەرپلىكلەر بابى دەپ ئاتىدۇق. «اتْ تُغْرا at toqra — ئەت (گۆش) توغرا»، «اڤكا اُغْرا əvgə oqra — ئۆيگە بار» دېگەندىكىدەك. سۆزلىگۈچى بۇ سۆزلەرنى «تُغْراغىل toqraqïl — توغرىغىن»، «اُغْراغىل oqraqïl — بارغىن» دېسىمۇ بولىۋېرىدۇ. بۇ سۆزلەر ئۈچىنچى شەخس بۇيرۇق شەكلىدە «تُغْراسُونْ toqrasun — توغرىسۇن». «اُغْراسُونْ oqrasun — بارسۇن» دېيىلىدۇ. بولۇشسىز شەكلى بۇيرۇق شەكلىنىڭ ئاخىرىغا «ما — ma // mə»نى قوشۇش يولى بىلەن ياسىلىدۇ: «اُغْراما oqrama — بارما»، «تُغْراما toqrama — توغرىما» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ سۆزلەرنىڭ ئۈچىنچى شەخس بولۇشسىز شەكلى «اُغْراماسُونْ oqramasun // 426 III — بارمىسۇن». «تُغْراماسُونْ toqramasun — توغرىمىسۇن» بولىدۇ.

ئىشنى يېقىن كېلەچەكتە قىلماقچى بولغانلىقنى بىلدۈرمەكچى بولغاندا، ئومۇمەن قاتتىق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە ياكى تەركىبىدە «غ q» بولغان سۆزلەردە، بۇيرۇقنىڭ ئاخىرىغا «غاىْ qay» قوشۇلىدۇ، تەركىبىدە «ك k - g» بولغان ياكى يۇمشاق ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «كاى gay // kay» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «مَنْ اتْ تُغْراغاىْ مَنْ mən ət toqraqaymən — مەن گۆش توغرىماقچىمەن»، «مَنْ اَنكَرْ اُغْراغاىْ مَنْ mən aŋar oqraqaymən — مەن ئۇنىڭغا بارماقچىمەن».

580 بۇ بابتىكى ۋە بۇنىڭدىن باشقا بابلاردىكى پېئىللارمۇ مۇشۇ قائىدە بويىچە بولىدۇ. ئەرەب تىلىدا ھەر خىل مەنىلەر سۆز ئالدىغا قوشۇلىدىغان قوشۇمچىلار ۋاسىتىسى بىلەن ئىپادىلىنىدۇ، بۇلار كەلگۈسى زامان ۋە سوراقنى بىلدۈرىدىغان قوشۇمچىلار، يېقىن كەلگۈسى زاماننى بىلدۈرىدىغان قوشۇمچە «س s»، بۇيرۇقنى بىلدۈرگۈچى قوشۇمچە «ا - ئەلىف»، باغلىغۇچى ۋەزىپىسىدە كېلىدىغان «ۋ ۋاۋ» ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلاردىن ئىبارەت. 427 III تۈركىي تىللاردا سۆزلەرنىڭ يىلتىزى ئۆز شەكلىنى ساقلايدۇ// ھەر خىل ۋەزىپىلەرنى ئۆتەيدىغان تۈرلۈك قوشۇمچىلار بۇ تىلدا، يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتكىنىمىزدەك، سۆزنىڭ ئاخىرىغا قوشۇلىدۇ. پېئىلدىن سۈپەت ياسايدىغان قوشۇمچىلارمۇ

تېكىست

شۇنداق. پېئىلدىن سۈپەت ياسىغۇچى قوشۇمچە ئەرەبچىدە شۇ سۆزلەرنىڭ ئۆتتۇرىسىدا كېلىدۇ. مەسىلەن: «غافِلْ، عقّــارْ، عقّــورْ»لارغا ئوخشاش. تۈركىي تىللاردا سۆزلەر ئۆز پۈتۈنلۈكىنى ساقلايدۇ، قوشۇمچىلار بولسا، سۆزلەرنىڭ ئاخىرىغا ئۇلىنىدۇ، بۇنى تۆۋەندە بايان قىلىپ ئۆتىمىز.

پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان بولۇشسىز شەكلى پېئىللارنىڭ بولۇشسىزلىق قوشۇمچىسىدىن كېيىن، بىر «س - $s$» قوشۇش يولى بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ اتْ تُغْرامــاسْ $ol\ ət\ toqramas$ — ئۇ گۆش توغرىماس (توغرىمايدۇ)»، «اُلْ ســـكا اُغْراماسْ $ol\ saŋa\ oqramas$ — ئۇ ساڭا بارماس (بارمايدۇ)» دېگەنگە ئوخشاش.

كەلگۈسى زامان پېئىلنىڭ ئۈچىنچى شەخس بولۇشسىز شەكلى «اُلْ اتْ تُغْراماسُونْ $ol\ ət\ toqramasun$ — ئۇ گۆش توغرىمىسۇن»، «اُلْ اَنكـــارْ اُغْراماسُـــونْ $ol\ aŋar\ oqramasun$ — ئۇ ئۇنىڭغا بارمىسۇن» دېگەنگە ئوخشاش.// 428 III

كۆپلۈككە كەلسەك، يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتۈلگىنىدەك، ئوغۇز ۋە قىپچاقلاردا ئۇ بۇيرۇقنىڭ بىرلىك شەكلى ئاخىرىغا «غۇننىلىك كاف - $ŋ$» قوشۇش يولى بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «اتْ تُغْرانــكْ $ət\ toqraŋ$ — گۆش توغراڭلار»، «افْكــا اُغْرانــكْ $əvgə\ oqraŋ$ — ئۆيگە بېرىڭلار»[1] دېگەنگە ئوخشاش. بۇ توغرا قائىدە. لېكىن، تۈركلەر «غۇننىلىك كاف - $ŋ$»نى ئىككىنچى شەخستە ھۆرمەتلىنىدىغان ياكى ياشانغانلارغا قوللىنىدۇ. دېمەك، تۈركلەر كۆپلۈكتە «تُغْرانكْ لارْ $toqraŋlar$»، «اُغْرانكْ لارْ $oqraŋlar$» دېيىشنىڭ توغرا ھېسابلىنىشى ئاساسىدا «غۇننىلىك كاف - $ŋ$»نى ئىككىنچى شەخس بىرلىكتە ھۆرمەتلەش بەلگىسى قىلىۋالغان. ئەگەر مۇشۇ مەنە بولمىسا ئىدى، تۈركلەرنىڭ بىرى ئىككىنچىسىنىڭ ئورنىدا كېلىدىغان ئىككى كۆپلۈك قوشۇمچىسىنى بىر يەردە كەلتۈرۈشى توغرا بولمىغان بولاتتى. ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار بىرىنچى ئۇسۇلنى قوللىنىدۇ. ئۇلارنىڭ قائىدىگە ئۇيغۇندۇر.

بۇ بابتىكى ساپ سۈپەتداش//581 «اتْ تُغْراغُــوجِي $ət\ toqraqučï$ گۆش توغرىغۇچى»، «افْكا اُغْراغُوجِي//429 III $əvgə\ oqraqučï$ ئۆيگە بارغۇچى» دېگەنگە ئوخشاشلاردۇر. ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلار، شۇنىڭدەك ئۇلار بىللە ياشايدىغان كۆچمەنلەر ۋە سۇۋارلار بۇنى

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ ئىككى پېئىلنىڭ ئەرەبچىسى «لِيَقْطَعُوا»، «لِتَقْصدُوا» شەكلىدە بېرىلگەن. بىزچە توغرىسى «اقْطَعُوا»، «اقْصدُوا» بولۇشى كېرەك ئىدى. بىز كېيىنكى شەكلىدە تەرجىمە قىلدۇق.

«تُغْراداجي *toqradaqi* — توغرىغۇچى»، «اُغْراداجــي *oqradaqi* — بارغۇچى» شەكلىدە قوللىنىلىدۇ. بۇ قائىدە يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتۈلدى. ئىش ـ ھەرىكەتنىڭ داۋاملىشىشىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت «تُغْراغانْ *toqraqan* — توغراۋېرىدىغان»، «اُغْراغانْ *oqraqan* — بېرىۋېرىدىغان»دۇر. بۇ قائىدە ھەممە ئۈچۈن ئومۇمىيدۇر.

ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىش ـ ھەرىكەتنى بېجىرىش ئارزۇسىدا ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت تولدۇرۇپ ئېيتىلىدىغان سۆزلەرگە ۋە تەركىبىدە تىل ئۈچى ھەرپلىرىدىن بىرى بولغان ياكى تەركىبىدە «غ ـ *q*» ھەرپى بولغان سۆزلەرگە «غْساقْ — *qsak*» قوشۇلۇش بىلەن، ئۇنىڭ ئەكسىچە بولغان (يۇمشاق ئېيتىلىدىغان ياكى تەركىبىدە «ك *k*» بولغان) سۆزلەردە «كْساكْ *gsək*» قوشۇلۇش بىلەن ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ اتْ تُغْراغْساقْ اُلْ *ol ət toqraqsak ol* — ئۇنىڭ گۆش توغرىغۇسى بار»، «اُلْ توِيكـا يُـكْ يُكْلكْسـاكْ اُلْ *ol təwəygə yük yükləgsək ol* — ئۇنىڭ تۆگىگە يۈك ئارتقۇسى بار» دېگەنگە ئوخشاش. لېكىن، بۇ قائىدە باشقا بابلاردىكى سۆزلەردە كۆرۈلگىنىگە قارىغاندا، تۆت ھەرپلىكلەرنىڭ بۇ بابىدا ئاز كۆرۈلىدۇ. 430 III //

ئىشلىگۈچىنىڭ بىرەر ئىش ـ ھەرىكەتنى بېجىرىشكە نىيەت قىلغان، لېكىن تېخى باشلىمىغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت «اُلْ اتْ تُغْراغلــي اُلْ *ol ət toqraqli ol* — ئۇ گۆش توغرىماقچى ئۇ». «اُلْ سنكا اُغْرغْلي اُلْ *ol saŋa oqraqli ol* — ئۇ ساڭا بارماقچى ئۇ» دېگەنگە ئوخشاشلاردۇر. قالغانلىرى شۇنىڭغا قىياس قىلىنىدۇ.

بىر ئىش ـ ھەرىكەتنى بېجىرىش ئىشلىگۈچىنىڭ بۇرچى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان سۈپەت «اُلْ اَتْ تُغْرغْلقْ ارْدي *ol ət toqraqlik ərdi* — ئۇ گۆش توغرىغۇلۇق ئىدى (ئۇ گۆش توغرىشى كېرەك ئىدى)»، «اُلْ سنكا اُغْراغْلقْ ارْدي *ol saŋa oqraqlik ərdi* — ئۇ ساڭا بارغۇلۇق ئىدى (ئۇ ساڭا بېرىشى كېرەك ئىدى)» دېگەنگە ئوخشاشلاردۇر. ئوغۇزلار بىلەن قىپچاقلارنىڭ تىللىرىدا بۇ سۈپەتتىكى «ل ـ *l*» ئورنىغا «س ـ *s*» ئالماشتۇرۇلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ اتْ تُغْراغســقْ ارْدي *ol ət toqraqsik ərdi* — ئۇ گۆش توغرىشى كېرەك ئىدى»، «اُلْ سنكا اُغْراغســقْ ارْدي *ol saŋa oqraqsik ərdi* — ئۇ ساڭا بېرىشى كېرەك ئىدى» ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار. كۆپچىلىك بولسا تۈركلەرنىڭ قائىدىسى بويىچە سۆزلەيدۇ. 582 //

بۇ سۆپەتلەرنىڭ بولۇشسىز شەكىللىرى بۇيرۇقنىڭ 431 III // ئاخىرىغا «م - m» قوشۇپ ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ اَرْ اَتْ تُغْرامَدَجِي تُرُورْ ol ər ət toqramadaqi turur — ئۇ ئادەم گۆش توغرىمىغۇچى (توغرىمايدىغان) ئادەمدۇر»، «اُلْ يُكْ يُكْلامَدجِي تُرُورْ ol yük yükləmədəqi turur — ئۇ يۈك يۈكلىمىگۈچى (يۈكلىمەيدىغان) ئادەمدۇر». قالغانلىرى شۇنىڭغا قىياس قىلىنىدۇ.

باشقا بىر شېۋىدە «تُغْرامَغْلى اُلْ toqramaqli ol — توغرىغۇچى ئەمەس»، «يُكْلامَكْلى اُلْ yükləməgli ol — يۈكلىگۈچى ئەمەس» دېيىلىدۇ، يەنى تولدۇرۇپ ئېيتىلىدىغان سۆزلەردە «مَغْلى - maqli» قوشۇمچىسى قوشۇلىدۇ، ئەكسىچە بولغان (يەنى يۇمشاق ئېيتىلىدىغان) سۆزلەردە «مكْلى - məgli» قوشۇمچىسى قوشۇلىدۇ.

بۇ بابتىكى سۆپەتداش «تُغْرامِشْ اَتْ toqramix ət — توغرالغان گۆش»، «ايرْغامِشْ يِغاجْ irqamix yiqaq — ئىرغىتىلغان ياغاچ» دېگەنگە ئوخشاشلاردۇر. بۇنىڭ قائىدىسى تۆپ سۆزلەر بابىدا بايان قىلىنغاندۇر.

مەستەرلەرگە كەلسەك، ئۇلارنى ئاساسىي پېئىللارنى ئىزاھلىغان ئورۇنلاردا بايان قىلىپ ئۆتكەنىدۇق، بۇ يەردە ئەسلىدە مەستەر بولمىسىمۇ ئىزافەت يولى بىلەن (قارالمىش ھالىتىدە) مەستەر بولىدىغان ئىككى خىل 432 III // مەستەرنى سۆزلەيمىز: بۇنداق مەستەرلەر پېئىل تومۇرىنىڭ ئاخىرىغا «ك - g» ياكى «غ - q» ئۇلىنىپ ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «اَناكْ اَتْ تُغْراغى كُرْ anïŋ ət toqraqi kør — ئۇنىڭ گۆش توغرىشىنى كۆر»، «اَناكْ اُغْراغِي كُرْ anïŋ oqraqi kør — ئۇنىڭ بېرىشىنى كۆر». بۇ مەستەرلەر ئىسىم ئورنىدىمۇ كېلىدۇ. بۇلار كۆپ قوللىنىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇ ھەقتە ئىشارەت قىلىپ ئۆتتۇم.

ۋاقىت - چاغ، ئورۇن - جاي، قورال - جابدۇق ئىسىملىرى بىر خىل ئۇسۇلدا ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «بُو اتْ تُغْراغُو bu ət toqraqu — بۇ توغرىلىدىغان گۆش[1]»، «بُو اتْ تُغْراغُو اُغُرْ اُلْ bu ət toqraqu oqur ol — بۇ گۆش توغراش ۋاقتى ئۇ»، «بُو تُغْراغُو يِيرْ اُلْ bu toqraqu yər ol — بۇ توغرايدىغان يەر ئۇ»، «تُغْراغُو نانكْ

[1] بۇ يەردە ۋاقىت - چاغ، ئورۇن - جاي، قورال - جابدۇق ئىسىملىرى سۆزلىنىۋاتقىنىغا قارىغاندا، بۇ مىسالنىڭ بۇ يەرگە كەلتۈرۈلۈشى ئورۇنسىز كۆرۈنىدۇ.

*toqraqu nəŋ* — توغرايدىغان نەرسە» دېگەنگە ئوخشاش.

بۇنىڭ بولۇشسىز شەكلى مۇنداق: «بُو تُغْراغُو اُغُرْ ارْماسْ 433 III *bu toqraqu oqur ərməs* — بۇ توغراش//ۋاقتى ئەمەس» دېگەنگە ئوخشاش. قالغانلىرى شۇنىڭغا قىياس قىلىنىدۇ.

بۇنىڭدىن كېيىن، بىلگىنىكى، مەن ئۆتكەن زامان، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەرلەرنى بىللە بايان قىلىپ ئۆتمەن. چۈنكى، ئۆتكەن زامان بىلەن كەلگۈسى زامان پېئىللىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ھەرىكىلەر بىلەن ساكىنلار بەزىدە بىر - بىرىگە ماس كېلىدۇ، بەزىدە ماس كەلمەيدۇ، شۇڭا بۇنى قائىدە بىلەنلا بىلىپ كەتكىلى بولمايدۇ. «يِيرْ قُرْغَادِي *yər kuroqadi* — يەر قۇرغىدى» (قُرْغارْ - قُرْغاماقْ *kuroqar - kuroqamak*). بۇ يەردە ئۆتكەن زامان، كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر بىر - بىرىگە ماس كېلىدۇ. «يا قُرْدِي 583 *ya kurdi* — //يا قۇردى» (قُرارْ - قُرْماقْ *kurar - kurmak*). بۇ يەردىمۇ ماس كەلگەن. ماس كەلمەيدىغانلىرىنى يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتتۇم.

بۇ باب بىرنەچچە خىل كېلىدۇ. بىرىنچى خىلى، ئىككى ياكى ئۈچ ھەرپلىك مەنقۇس پېئىللاردىن تۈزۈلۈپ، بايان قىلىنغان نەرسە ئۈستىدە ئىشلىگۈچىنىڭ بىرەر ئىش قىلغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: 434 III «ارْ اُقْ كَزْلادِي//*ər ok kəzlədi* — ئادەم ئوق گەزلىدى». ئەسلى «كَزْ *kəz* — گەز، قۇيرۇق» تۇر، «لادِي *ladi // lədi*» قوشۇمچىسى قوشۇلغانلىقتىن پېئىلغا ئايلاندى. «ارْ تَڤارْ كِزْلادِي *ər tavar kizlədi* — ئادەم مال يوشۇردى». باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ئەسلى «كِزْ *kiz* — يوشۇرۇن» بولۇپ، بۇمۇ ئىسىمدۇر.

مەنقۇس بولغان سۆزلەر «بُتْ قَرْلادِي *bulit karladi* — بۇلۇتتىن قار ياغدى». «قُغُشْ يغْلادِي *kooqux yaoqladi* - قېيىشنى ياغلىدى» دېگەنگە ئوخشاش. بۇلارنىڭ ئەسلى « قارْ *kar* — قار »، « ياغْ *yaoq* — ياغ » دۇر. بۇ پېئىللاردا يېنىكلىتىش ئۈچۈن، ھەرپى ئىللەت چۈشۈرۈلگەن.

---

[1] كېيىنكى مىسالدا «ر - *r*» ھەرپى ئۆتكەن زاماندا ساكىنلىق، كەلگۈسى زاماندا فەتھەلىك، مەستەردە ساكىنلىق كەلگەن، يەنى بىر - بىرىگە ماس كەلمىگەن. شۇڭا، ئاخىرقى جۈملە «بۇ يەردە ماس كەلمىگەن» بولۇشى كېرەك ئىدى. بىز ئەسلىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

ھەرپى ئىللەت بولمىغان ئۈچ ھەرپلىك ئىسىملاردىن پېئىل ياسىغاندا، ئىسىم ئاخىرىغا بىر «ا ئەلىف» قوشۇشلا كۇپايە قىلىدۇ. بۇنداق ئىسىملاردا «لا la // lə»نى قوشۇشنىڭ ھاجىتى يوق. مەسىلەن: «چاقماق» مەنىسىدىكى «يشِنْ yaxïn » سۆزىدىن پېئىل ياساش ئۈچۈن، ئاخىرىغا بىر «ا - ئەلىف» قوشۇپ، «يشِنْ يشْنادِي yaxïn yaxnadï — چاقماق چاقتى» دېيىلىدۇ. «قسْراقْ قلنادى kïsrak kulnadï[435 III] — بايتال قۇلۇنلىدى»، «قسْراقْ يلنادى kïsrak yəlnədi — بايتال يېلىنلىدى» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ مىساللاردىكى ئىسىملاردا ھەرپى ئىللەت بولمىغىنى ئۈچۈن، بىرلا «ا ئەلىف» ئارتتۇرۇش يېتەرلىك بولىدى: «لْ - l» قوشماي، بىرلا «ا ئەلىف» قوشۇش بىلەن سۆز تولۇق پېئىلغا ئايلاندى.

تەركىبىدە ھەرپى ئىللەت بولمىغان تۆت ھەرپلىك ساپ ئىسىملارمۇ بۇ بابقا كىرىدۇ، بۇنىڭ ئۈچۈن ئاخىرىدىكى ھەرپ چۈشۈرۈلۈپ، سۆز ئۈچ ھەرپلىككە ئايلاندۇرۇلىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا بىر «ا ئەلىف» قوشۇلۇپ، تۆت ھەرپلىك پېئىلغا ئايلاندۇرۇلىدۇ. مەسىلەن: يۇمشاق نەرسە «يُمْشاقْ yumxak » دېيىلىدۇ. بىر نەرسە يۇمشىغان ھامان «يُمْشادِي yumxadï» دېيىلىدۇ . «اُلْ انكرْ سُوزْ يسْتادِي ol aŋar soz yastadï — ئۇ ئۇنىڭغا سۆز دارىتمىلىدى» جۈملىسىدىكى «يسْتادِي yastadï » سۆزىمۇ شۇنداق. يۆلىنىش ئۈچۈن ياستۇق قويۇلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.[436 III] بۇنىڭ ئەسلى «يسْتُقْ yastuk — ياستۇق»دۇر. «سُوقْ بُغادى suv buloqadï — سۇنى بۇلغىدى» جۈملىسىدىكى «بُغادِي buloqadï — بۇلغىدى» پېئىلىمۇ شۇنداق. بۇنىڭ ئەسلى «بُغَايِقْ buloqak »دۇر. بۇ ئىسىملاردىن «ق - k» چۈشۈرۈلگەن، ئاندىن «ا - ئەلىف»[584] قوشۇلۇپ، پېئىلغا ئايلانغان ياكى بۇ ئىسىملار ئەسلىدە پېئىللارنىڭ ئاخىرىغا قوشۇمچە قوشۇلۇپ ياسالغان ئىسىملاردۇر. مېنىڭ قارىشىمچە، ئەڭ توغرىسى شۇ. چۈنكى، ئىسىملار پېئىللاردىن ياسىلىدۇ . مەسىلەن: «سُوذْتى suẑti — تۈكۈردى» ۋە «سذْتى siẑti — سىيدى» پېئىللىرىدىن

---

يازما نۇسخىدا «يُمْشادِي» سۆزىنىڭ ئەرەبچىسى « لان الشئْ » دەپ ئېلىنغان. بۇنداق بولغاندا، تۈركىي ئىبارە « يُمْشادِي نانكْ yumxadï nəŋ — نەرسە يۇمشىدى » بولۇشى كېرەك ئىدى.

بۇ سۆز يازما نۇسخىدا « بُلَغَايِقْ » شەكلىدە يېزىلغان. يۇقىرىدىكى مىسالغا قارىغاندا، توغرىسى «بُلَغاقْ» بولۇشى كېرەك. بىز ترانسكرىپسىيىدە « buloqak » دەپ ئالدۇق.

«ق - k»، «ك - k» قوشۇلۇش بىلەن «سُذُقْ suẑuk — تۈكۈرۈك» ۋە «سذكْ sižük — سۈيدۈك» ئىسىملىرى ياسالغان. «اتْ بشْدي ət pïxdi — ئەت (گۆش) پىشتى» جۈملىسىدىكى «بشْدي pïxdï — پىشتى» سۆزىمۇ شۇنداق. «بشغْ اتْ pïxïq ət — پىششىق گۆش» جۈملىسىدىكى «بشغْ pïxïq» سۆزىمۇ «بشْدى//437 III pïxdï» پېئىلىدىن ياسالغان. بۇ ئەرەب ۋە تۈرك تىللىرىدىكى بىر ئارتۇقچىلىقتۇر. باشقا تىللاردا مۇنداق ئارتۇقچىلىق يوق.

ئىككىنچى خىل ئەھۋال پېئىلنىڭ باشقا مەنىدە كەلمەي، ئۆزىنىڭ ئەسلى مەنىسىدە كېلىشىدۇر. «ارْ يغاجْ ارْغادي ər yïqaq ïrqadï — ئادەم دەرەخ ئىرغىتتى»، «ارْ يغْلادي ər yïqladï — ئادەم يىغلىدى»، «ارْ ايشْقا اغْرادي ər ïxka oqradï — ئادەم ئىشقا يۆنەلدى» جۈملىلىرىدىكى پېئىللارغا ئوخشاش.

ئەرەب تىلىدىكى مۇفائەلە بابىغا ئوخشاش ئىشنىڭ ئىككى ۋە ئۇنىڭدىن ئارتۇق كىشىلەرنىڭ ئىشتىراكىدا بېجىرىلگەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان پېئىل ياساش ئۈچۈن، سۆز ئاخىرىدىكى ھەرپى ئىللەت چۈشۈرۈلۈپ، ئۇنىڭ ئورنىغا «ش x» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ منكْ برْلا يغاجْ ارْغشْدى ol məniŋ birlə yïqaq ïrqaxdï — ئۇ مېنىڭ بىلەن دەرەخ ئىرغاڭلىتىشتى». بۇ پېئىل ياردەملىشىش، بەسلىشىش مەنىلىرىنىمۇ بىلدۈرىدۇ. «كشي برْجا يغْلشْدي kixi barqa yïqlaxdï — كىشىلەر ھەممىسى يىغلاشتى»مۇ شۇنداق. سۆزلەرنىڭ ھەممىسى شۇنىڭغا قىياس قىلىنىدۇ.

قىلمايدىغان بىرەر ئىشنى ئىشلىگۈچى قىلىدىغاندەك كۆرۈنگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان پېئىل شەكلى سۆز//438 III ئاخىرىدىكى ھەرپى ئىللەت چۈشۈرۈلۈپ، ئۇنىڭ ئورنىغا «مْسنْ msïn // msin» قوشۇلۇپ ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ سنكا اغْرمْسنْدي ol saŋa oqramsïndï — ئۇ ساڭا بارىدىغاندەك بولۇپ كۆرۈندى، ھەقىقەتتە بارماقچى ئەمەس ئىدى»، «اُلْ يُكْ يُكْلمْسنْدي ol yük yükləmsindi — ئۇ يۈك يۈكلەيدىغاندەك بولۇپ كۆرۈندى، ئەمەلىيەتتە يۈكلىمەكچى ئەمەس ئىدى» دېگەنگە ئوخشاش.

بۇ قائىدىلەردىن باشقىسىنى سالىم بۆلۈمىدە سۆزلەپ ئۆتكەنىدۇق. ھەممە سۆزلەر مۇشۇ قائىدىلەر ئاساسىدا تۈزۈلىدۇ.

ئۇلۇغ تەڭرى خالىسا، بۇنىڭدىن چەتكە چىقمايدۇ.

**فَعالادِي fəaladi، فَعُولادِي fəuladi، فَعِيلادِي fəiladi**
585
**شەكىللىرىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى//**

تَبَالادِي tapaladï تاپا قىلدى، تاپا - تەنە قىلدى. اَلْ اَنِى تَبَالادِي *ol ani tapaladï* — ئۇ ئۇنى تاۋالادى، يەنى ئۇنىڭغا تاپا - تەنە قىلدى (تبالارْ - تبالاماقْ *tapalar - tapalamak*).

439 III
تُبُولادِي təpülədi بېشىغا ئۇردى. اَلْ يَغِىبِى تُبُولادِي// *ol yaqïnï təpülədi* — ئۇ دۈشمەننىڭ بېشىغا ئۇردى (تُبُولارْ _ تُبُولاماكْ *təpülər - təpülämək*).

سُبِيلادِي subïladï ئۇزارتتى، ئىتتىكلەتتى. سُبِيلادِي نَاكْنِى *subïladï nəŋni* — نەرسىنى ئۇزارتتى، يەنى تۇم نەرسىنى ئۇزارتتى ۋە ئۇچىنى ئىتتىكلەتتى (سُبِيلارْ - سُبِيلاماقْ *subïlar- subïlamak*).

جَتِيلادِي qatïladï چارتىلدىدى، قارسىلدىدى. بَرْكَا جَتِيلادِي *bərgə qatïladï* — قامچا قارسىلدىدى. ھەرقانداق نەرسە قامچىنىڭ قارسىلدىغىنىغا ئوخشاش ئاۋاز چىقارسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جَتِيلارْ - جَتِيلاماقْ *qatïlar - qatïlamak*).

سَتُولادِي satuladï ۋالاقلىدى. اَلْ تَلِمْ سَتُولادِي *ol təlim satuladï* — ئۇ تولا ۋالاقلىدى، يەنى بىھۇدە گەپلەرنى جىق قىلدى (سَتُولارْ - سَتُولاماقْ *satular - satulamak*).

سَجُولادِي saquladï چۆچىلىدى، چۆچا بېكىتتى. اَلْ سُقْلُقْ سَجُولادِي *ol suvluk saquladï* — ئۇ لۆڭگە چۆچىلىدى، يەنى لۆڭگە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرگە چۆچا بېكىتتى (سَجُولارْ - سَجُولاماقْ *saqular - saqulamak*).

440 III
قَجَالادِي kaqaladï قاچىلىدى. اُلْ نَاكْنِى قَجَالادِي// *ol nəŋni kaqaladï* — ئۇ نەرسىنى قاچىلىدى (قَجالارْ - قَجالاماقْ *kaqalar - kaqalamak*). ئەسلى «قاجالادِي» بولۇپ، ھەرپ چۈشۈرۈلگەن.

قِجِيلادِي kïqïladï قىچىقلىدى ~ غىدىقلىدى. اُلْ مِنِى قِجِيلادِي *ol məni kïqïladï* — ئۇ مېنى غىدىقلىدى. بۇ ئادەمنى كۈلدۈرۈش ئۈچۈن، قولتۇقىنى ۋە تاپىنىنى غىدىقلاشتۇر (قِجِيلارْ - قِجِيلاماقْ *kïqïlar - kïqïlamak*).

قرالادى kạraladï قارايتتى، قارا قىلدى. اَلْ قرالادى سانكْنى ol kạraladï nəŋni — ئۇ نەرسىنى قارايتتى (قرالارْ – قرالاماقْ kạralar - kạralamak).

قريلادي kạrïladï گەزلىدى، ئۆلچىدى. اَلْ يِيرِكْ قريلادي ol yərig kạrïladï — ئۇ يەرنى ئۆلچىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

قريلادي kạrïladï قېرى ھېسابلىدى. اُلْ ارِكْ قريلادي ol ərig kạrïladï — ئۇ ئادەمنى قېرى دېدى، قېرى دەپ ھېسابلىدى (قريلارْ – قريلاماقْ kạrïlar - kạrïlamak).

قَرالادي kạraladï چىچتى. اتْ قَرالادي ït kạraladï — ئىت چىچتى.

441 III

قريلادي kạrïladï ئۇچۇردى. تُپِى قارِغْ قريلادى tüpi kạrïɣ kạrïladï// — شامال قارنى ۋىژىلدىتىپ ئۇچۇردى (قريلارْ – قريلاماقْ kạrïlar - kạrïlamak).

جُغيلادى quɣïladï چۇرقىرىدى. ارْ جُغيلادي ər quɣïladï — ئادەم چۇرقىرىدى، ۋارقىرىدى (جُغيلارْ – جُغيلاماقْ quɣïlar - quɣïlamak). بۇ سۆزدە بەزىدە «ج – q» ھەرپى فەتھەلىك قىلىنىپ، «جَغيلادي qaɣïladï »مۇ دېيىلىدۇ.

جغيلادي qaɣïladï شارقىرىدى. سُوِقْ جغيلادي suv qaɣïladï — سۇ شارقىرىدى. «ژغيلادى zaɣïladï». «شغيلادي xaɣïladï »مۇ دېيىلىدۇ (شغيلارْ – شَغيلاماقْ xaɣïlar - xaɣïlamak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| قُتُنْ سِينِى جُغيلادي | kạtun sïnï quɣïladï |
| تَنكُتْ باكِنْ يَغيلادي | taŋut bəgin yaɣïladï |
| قِنِى اقِبْ ژغيلادي | kạnï akïp zaɣïladï |
| بُيُنْ سُوِقِنْ قزلْ سَغْدي | boyun suvïn kïzïl saɣdï// |

442 III

[قاتۇن سىنى چۇرقىرىدى،

تاڭغۇت بېگى (بىلەن) دۈشمەنلەشتى:

قېنى ئېقىپ شارقىرىدى،

586

بويۇن سۈيىنى قىزىل ساغدى.]//

قاتۇن سىنى (تاڭغۇت بىلەن چىن ئارىلىقىدىكى بىر كىچىك شەھەرنىڭ نامى) خەلقى بىلەن تاڭغۇتلار جەڭ قىلىشتى؛ تاڭغۇتلار قاتۇن سىنى خەلقىنى مەغلۇپ قىلدى. (شېئىردا) مۇشۇ ئەھۋال بايان قىلىنىدۇ: قاتۇن سىنى خەلقى چۇقان - سۈرەن كۆتۈرۈپ، تاڭغۇت خەلقى ۋە ئۇلارنىڭ بېگى بىلەن دۈشمەنلەشتى، قانلىرى سۇدەك شارقىراپ ئاقتى، بويۇنلىرىدىن قىزىل سۇ سىغىلدى.

سَغُولادِي saoquladï كەملىدى. اَرْ بُغْدَايْ سَغُولادِي ar buoqday saoquladï — ئادەم بۇغداي كەملىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَغُولارْ - سَغُولاماقْ saoqular - saoqulamak).

جِفِيلادِي qïvïladï بۇژۇلدىدى. كُبْ جِفِيلادِي küp qïvïladï — كۈپ بۇژۇلدىدى. شىرنە بۇژۇلداپ قاينىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جِفِيلارْ - جِفِيلاماقْ qïvïlar - qïvïlamak).

تُقُولادِي tokuladï توقۇ بېكىتتى. اَرْ قَدِنْشْ تُقُولادِي ar kažïx tokuladï — ئادەم قېيىشقا توقۇ بېكىتتى (تُقُولارْ - تُقُولاماقْ tokular - tokulamak). 443 III //

تِقِيلادِي tïkïladï تاقىلدىدى. تِقِيلادِي نانْكْ tïkïladï nəŋ — نەرسە تاقىلدىدى. بۇ ئىشىك بېشىنىڭ يان ياغاچقا تەگكىنىدەك ئۇيۇل نەرسىنىڭ قاتتىق نەرسىگە تېگىپ ئاۋاز چىقىرىشىدۇر (تِقِيلارْ - تِقِيلاماقْ tïkïlar - tïkïlamak).[1]

تكُولادِي təgüledi تۇتتى، ئاشاتتى، پارا بەردى. اُلْ مڭا اَتْ تكُولادِي ol maŋa ət təgüledi — ئۇ ماڭا ئەت (گۆش) ئاشاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ بكْكا نانكْ تكُولادِي ol bəgkə nəŋ təgüledi — ئۇ بەگكە (بىر) نەرسە پارا بەردى. بۇ سۆز ئالدىنقى سۆزدىن ئېلىنغان (تكُولارْ - تكُولاماكْ təgülər - təgüləmək).

تِكِيلادِي tikiledi تىكىلدىدى، تىك - تىك قىلدى. تِكِيلادِي نانكْ tikiledi nəŋ — نەرسە تىكىلدىدى (تِكِيلارْ - تِكِيلاماكْ tikilər - tikiləmək). 444 III //

تَلُولادِي taluladï تاللىدى، خىللىدى. اُلْ تَلُولادِي نانكْنِي ol taluladï nəŋni — ئۇ بىر نەرسىنى تاللىدى (تَلُولارْ - تَلُولاماقْ talular - talulamak).

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ بىرىنچى ھەرپى ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. لېكىن، كېيىندىن فەتھە ئۈستىگە بىر تىك سىزىقچە تارتىش ئارقىلىق ئۆچۈرۈلگەن. بىز كەسرىنى ئىناۋەتلىك ھېسابلىدۇق.

ئُميلادي tümilədi تاكراڭلىدى. اشْياكْ تُميلادي əxyək tümilədi — ئېشەك تاكراڭلىدى. بۇ ئېشەكنىڭ سەكرەپ يۈگۈرۈشىدۇر. بۇ سۆز كۆپىنچە «تُميلنْدي tümiləndi » شەكلىدە قوللىنىلىدۇ (تُميلارْ - تُميلاماكْ tümilər - tümiləmək ).

تمُولادي tamuladï توما ياسىدى. اُلْ سُوُقْ تَمُولادي ol suvuq tamuladï — ئۇ سۇغا توما ياسىدى (تَمُولارْ - تَمُولاماقْ tamular - tamulamak).




يُبيلادي yubïladï ئالدىدى. اُلْ انِي يُبيلادي ol anï yubïladï — ئۇ ئۇنى ئالدىدى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| تنكُتْ خانِ يُبيلادي | *taŋut hanï yubïladï* |
| 445 III اُلُمْ برْلا تُبُولادي// | *ölüm birlə təpülədi* |
| قَذَشْ لاري تَبالادي | *kažaxlarï tapaladï* |
| اُلُمْ كُورُبْ يُزي اَغْدي | *ölüm körüp yüzi aqdï* |

[تاڭغۇت خانى ئالدىدى،
ئۆلۈم بىلەن بېشىغا ئۇردى؛
قېرىنداشلىرى تاپا قىلدى،
ئۆلۈم(نى) كۆرۈپ رەڭگى ئۆچتى.]

تاڭغۇت خانى قاتۇن سىنى خانىنى ئالدىدى، ئۆلۈم بىلەن ئۇنىڭ بېشىغا ئۇردى؛ 587 // يېقىلغەن ئادەمنى قېرىنداشلىرى ئەيىبلىدى، دۈشمەنلىرى خۇشال بولدى، ئۆلۈمنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ يۈزلىرى تاتىرىپ، رەڭگى ئۆچتى. ئوغۇز ۋە قىپچاق تىللىرىدا (يُبيلارْ - يُبيلاماقْ yubïlar - yubïlamak). بۇنى باشقا تۈركلەر ئاز قوللىنىدۇ ۋە ھىيلە مەنىسىدە «يَبْ يُبْ yap yup» دەيدۇ. بۇنىڭدىن پېئىل ياسالمايدۇ.

يسيلادى yasïladï يېسسىلىدى. اُلْ يَسيلادى نَانْكِي ol yasïladï nəŋni — ئۇ نەرسىنى 446 III يېسسىلىدى. يەنى بىر// نەرسىنى سوپرا ئۈستىدە يېيىلغان خېمىردەك يايدى.
اُلْ سُوزُكْ يسيلادى ol sözüg yasïladï — ئۇ سۆزنى ياپتىلىماي، ئوچۇق - يورۇق، كەڭ - كۆشادە سۆزلىدى (يَسيلارْ - يَسيلاماقْ yasïlar - yasïlamak).

يَغيلادى yaɣïladï دۈشمەنلەشتى، دۈشمەن كۆردى: جەڭ قىلدى، ئۇرۇشتى. اُلْ انِى يَغيلادى ol anï yaɣïladï — ئۇ ئۇنى دۈشمەن كۆردى. اَرْ يَغِي يَغيلادى ər yaɣï yaɣïladï — ئادەم دۈشمەن بىلەن جەڭ قىلدى (يَغيلارْ - يغيلاماقْ yaɣïlar - yaɣïlamak).

## بۇ بابتىكى مەنقۇسلار

اَيالادى ayaladï چاۋاك چالدى. قِيزْ اَيالادى kïz ayaladï — قىز چاۋاك چالدى، يەنى قولىلىرىنىڭ ئالىقىنىنى بىر - بىرىگە ئۇردى (اَيالارْ - اَيالاماقْ ayalar - ayalamak). بۇ پاساھەتلىك سۆزدۇر.

اُيالادى uyaladï ئۇۋۇلىدى، ئۇۋا سالدى، چاڭگا سالدى. قُشْ اُيالادى kuš uyaladï — 447 III قۇش ئۇۋۇلىدى// (اُيالارْ - اُيالاماقْ uyalar - uyalamak).

كُيالادى küyələdi كۆيە قاقتى. اَرْ كِذِزْ كُيالادى ər kiziz küyələdi — ئادەم كىگىزنى قېقىپ كۆيىسىنى تازىلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُيالارْ - كُيالاماكْ küyələr - küyələmək).

**بۇ بابنىڭ قائىدىسى**: بۇنىڭدىن ئىلگىرىكى بابتا سۆزلىگىنىمىزگە ئوخشاشتۇر. بۇ باب بىرقانچە ئەھۋاللاردا قوللىنىلىدۇ:

**بىرىنچى**، ئەسلى تۆت ھەرپلىك بولغان ئۈچ ھەرپلىك ئىسىملاردۇر. ئۇلارنىڭ ئارقىسىغا «لادى ladï // lədi» قوشۇلۇپ پېئىل ياسىلىدۇ ۋە ئىشلىگۈچىنىڭ بايان قىلىنغان نەرسە ئۈستىدە بىرەر ئىش قىلغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن:

«اَرْ تُونْ قَرالادِي ər ton karaladi — ئادەم تونني قارايتتى»، «يـيرْ قَـرِيلادِي yər karïladi — يەر ئۆلچىدى» دېگەنگە ئوخشاش.

**ئىككىنچى**، بىر ئىسىمغا «لادى ladi // lədi » قوشۇلۇشى بىلەن ياسالغان پېئىل بولۇپ، مەزكۇر خىسلەتنى بايان قىلىنغان نەرسىگە مەنسۇپ قىلغانلىقنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اَلْ رِقْ اَقِـيلادِي ol ərig akiladi — ئۇ ئادەمنى مەرد

448 III

ھېسابلىدى» ۋە «اَلْ اَنِي قَـرِيلادِي ol ani karïladi // — ئۇ ئۇنى قېرى ھېسابلىدى» دېگەنگە ئوخشاش.

**ئۈچىنچى**، باشقا مەنىلەرنى بىلدۈرمەي، پېئىلنىڭ ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل

588

مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: //«اَلْ اَنِي قِچِـيلادِي ol ani kïqïladi — ئۇ ئۇنى قىچىقلىدى»، «اَشْـيَاكْ تُمِـيلادِي əxyək tümilədi — ئېشەك تاكراڭلىدى» دېگەنگە ئوخشاش.

449 III

تۆت ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.//



# بەش ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فعلعادي fəəl'adi شەكلىدە «ع» ھەرپى ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

تُبتْلادِي tübütlədi توبۇت ھېسابلىدى. اُلْ انِي تُبتْلادِي *ol ani tübütlədi* — ئۇ ئۇنى توبۇت ھېسابلىدى. ئۇلار بىر تائىپىدۇر (تُبُتْلارْ – تُبُتْلاماكْ *tübütlər - tübütləmək*).

كرتْلادِي kiritlədi قۇلۇپلىدى. اُلْ قبُغ كرتْلادِي *ol kapuoq kiritlədi* — ئۇ قوۋۇق (ئىشىك) قۇلۇپلىدى (كِرتْلارْ – كِرتْلاماكْ *kiritlər -kiritləmək*).

جنجْلادِي qanaqladï ئاجىز ھېسابلىدى، بوشاڭ ھېسابلىدى. اُلْ انِي جنجْلادِي *ol anï qanaqladï* — ئۇ ئۇنى ئاجىز//450 III ھېسابلىدى، بوشاڭ ھېسابلىدى (جَنَجْلارْ – جَنَجْلاماقْ *qanaqlar - qanaqlamak*).

قُلجْلادِي kulaqladï غولاچلىدى. اُلْ ارْقنِي قُلجْلادِي *ol uruknï kulaqladï* — ئۇ ئارغامچىنى غولاچلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قُلَجْلارْ – قُلَجْلاماقْ *kulaqlar -kulaqlamak*).

قِلجْلادِي kïlïqladï قىلىچلىدى، قىلىچ بىلەن چاپتى. اُلْ انِي قِلجْلادِي *ol anï kïlïqladï* — ئۇ ئۇنى قىلىچلىدى (قلجْلارْ – قلجْلاماقْ *kïlïqlar -kïlïqlamak*).

قمجْلادِي kamïqladï چۆمۈچ بىلەن ئۇستى. اُلْ مُنُكْ قمجْلادِي *ol münüg kamïqladï* — ئۇ شورپىنى چۆمۈچ بىلەن ئۇستى (قمجْلارْ – قَمجْلاماقْ *kamïqlar -kamïqlamak*).

بغرْلادِي baoqïrladï بېغىرىغا ئۇردى؛ تۈزىدى. اُلْ انِي بغرْلادِي *ol anï baoqïrladï* — ئۇ ئۇنىڭ بېغىرىغا ئۇردى. اُلْ ياسنْ بَغرْلادِي *ol yasïn baoqïrladï* — ئۇ ياينىڭ دەستىسىنى تۈزىدى (بَغِرْلارْ – بَغِرْلاماقْ *baoqïrlar - baoqïrlamak*). //451 III

جغرْلادى qaoqïrladï شەربەت قىلدى. اُلْ اُزُمْنى جغــرْلادى *ol üzümni qaoqïrladi* — ئۇ ئۈزۈمنى شەربەت قىلدى (جغرْلارْ – جغرْلاماقْ *qaoqïrlar - qaoqïrlamak*). بىر - كىم شەربەت ئىچسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

جغرْلادى qïoqïrladï چىغىر يول پەيدا قىلدى. يــيركْ جغــرْلادى *yərig qïoqïrladi* — (ئۇ) يەردە چىغىر يول پەيدا قىلىپ ماڭدى. يەر يۈزىنى قار قاپلىغاندا بىر - كىم پۇتى بىلەن يول ئاچسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جغــرْلارْ – جغرْلامــاقْ *qïoqïrlar - qïoqïrlamak*).

ســـغرْلادى sïoqïrladï سىيىر ھېسابلىدى، ئىنەك ھېسابلىدى. اُلْ انى ســغرْلادى *ol anï sïoqïrladï* — ئۇ ئۇنى سىيىر ھېسابلىدى، سىيىر قاتارىدا كۆردى (سغرْلارْ – سغرْلاماقْ *sïoqïrlar - sïoqïrlamak*).

بُكُرْلادى bəgürlədi بۆرىكىگە ئۇردى. اُلْ اَنى بُكُــرْلادى *ol anï bəgürlədi* — ئۇ ئۇنىڭ بۆرىكىگە ئۇردى ۋە يەنە اُلْ يغىي بُكُــرْلادى *ol yaoqïnï bəgürlədi* — ئۇ دۈشمەن سېپىگە ئۈدۈلدىن بارماي، ئوڭدىن ياكى سولدىن كىرىپ يەڭدى، ياندىن ئۇردى (بُكُرْلارْ – بُكُرْلاماكْ // *bəgürlər - bəgürləmək* //). 452 III 589

ترشْـــلادى tarasladï تىرىپىرەن قىلىۋەتتى، تۇزۇتۇۋەتتى. اَلْــپْ جــرِكْ ترشْـــلادى *alp qərik tarasladï* — باتۇر ئەسكەرلەرنى تىرىپىرەن قىلىۋەتتى. جغْرِى قازِغْ ترشْـــلادى *qaoqri kazïoq tarasladï* — لاچىن غاز (توپى)نى تىرىپىرەن قىلىۋەتتى. ھەرقانداق كىشى ئۆز كۆچى بىلەن بىر نەرسىنى تارقىتىپ تۇزۇتۇۋەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (ترشْلارْ – ترشْلاماقْ *taraslar - taraslamak*).

ترُشْلادى tarusladï تورۇسنى ياپتى. اُلْ اَفْ ترُشْلادى *ol əvin tarusladï* — ئۇ ئۆيىنىڭ تورۇسىنى ياپتى (ترُشْلارْ – ترُشْلاماقْ *taruslar - taruslamak*).

قُرُتْســــادى kurutsadï قۇرۇتسىرىدى، قۇرۇت يېگۈسى كەلدى. ارْ قُرُتْســــادى *ər kurutsadï* — ئادەم قۇرۇتسىرىدى (قُرُتْســــارْ – قُرُتْســــاماقْ *kurutsar - kurutsamak*).

بغرْســــادى baoqïrsadï بېغىرسىرىدى، بېغىر يېگۈسى كەلدى. ارْ بغرْســــادى *ər baoqïrsadï* — ئادەم بېغىرسىرىدى // (بغرْســــارْ – بغرْســــاماقْ *baoqïrsar - baoqïrsamak*). 453 III

كَذُرْسادِي kəžürsədi كىيدۈرگۈسى كەلدى. اُلْ منكا تُونْ كَذُرْسادِي — ol maŋa ton kəžürsədi ئۇنىڭ ماڭا تون كىيدۈرگۈسى كەلدى (كَذُرْسارْ - كَذُرْساماكْ kəžürsər - kəžürsəmək).

تَتِغْسادِي tatïoqsadï تاتلىقسىرىدى، تاتلىق (نەرسە) يېگۈسى كەلدى. ارْ تَتِغْسادِي ər tatïoqsadï — ئادەم تاتلىقسىرىدى (تَتِغْسارْ - تَتِغْساماقْ tatïoqsar - tatïoqsamak).

سَتِغْسادِي satïoqsadï ساتقۇسى كەلدى. ارْ اَتِنْ سَتِغْسادِي ər atïn satïoqsadï — ئادەم ئېتىنى ساتقىلى قوپتى، ساتقۇسى كەلدى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| اَڤِنْ بَرْقِنْ سَتِغْسادِي | əvin barkïn satïoqsadï |
| يُلُغْ بِيرِبْ يَزِغْسادِي | yuluoq bərip yazïoqsadï |
| تِرِكْ اَرْسا تُرُغْسادِي | tiriq ərsə turuoqsadï |
| اَنكَرْ ساقِنجْ كُنِي تُغْدِي // | aŋar sakïnq küni tuoqdï |

454 III

[ئۆي - جايىنى ساتماقچى بولدى،
تۆلەم بېرىپ قۇتۇلماقچى بولدى؛
تىرىك بولۇپ تۇرغۇسى كەلدى،
ئۇنىڭغا قايغۇ كۈنى تۇغدى.]

دۈشمەن جېنىنى قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن ئۆزىنىڭ ئۆي - جايىنى ساتماقچى بولدى؛ ئۇ تىرىك قېلىشنى ئارزۇ قىلدى، ئۇنىڭ بېشىغا قايغۇلۇق كۈنلەر كەلدى (سَتِغْسارْ سَتِغْساماقْ satïoqsar - satïoqsamak).

بَرِغْسادِي barïoqsadï بارغۇسى كەلدى. اُلْ اڤْكا بَرِغْسادِي ol əvgə barïoqsadï — ئۇنىڭ ئۆيگە بارغۇسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَرِغْسارْ - بَرِغْساماقْ barïoqsar - barïoqsamak).

تُرُغْسادِي turuoqsadï تۇرغۇسى كەلدى. اُلْ مُنْدا تُرُغْسادِي ol munda turuoqsadï — ئۇنىڭ مۇندا (بۇ يەردە) تۇرغۇسى كەلدى (تُرُغْسارْ - تُرُغْساماقْ turuoqsar - turuoqsamak). // 455 III

قْرْغْسيدِي kˌuruoqsïdï قۇرۇغلى تۇردى (قْرْغْسير – قْرْغْسيماقْ kuruoqsïr - kuruoqsïmak). شۇنىڭ ئۈچۈن، مەيدىگە «قْرُغْساقْ kuruoqsak» دەپ نام بېرىلگەن؛ چۈنكى ئۇ سائەتمۇسائەت قۇرۇپ، تاماق يېيىش ئىستىكىنى قوزغايدۇ.

بلقْسادى balïkˌsadï بېلىقسىرىدى، بېلىق يېگۈسى كەلدى. ارْ بَلِقْسادِي *ər balïkˌsadï* — ئادەم بېلىقسىرىدى (بَلِقْسارْ – بَلِقْساماقْ *balïkˌsar - balïkˌsamak*).

بلگْسادِي biligsədi ئەقىل تاپقۇسى كەلدى. اُغْلانْ بلگْسادِي *oqlan biligsədi* — بالىنىڭ ئەقىل تاپقۇسى كەلدى (بلگْسارْ – بلگْساماكْ *biligsər - biligsəmək*).

590

بركْسادِي bərigsədi بەرگۈسى كەلدى. اُلْ منكا // تَوارْ بركْسادِي *ol maŋa tawar bərigsədi* — ئۇنىڭ ماڭا مال بەرگۈسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بَرِكْسارْ – بَرِكْساماكْ *bərigsər - bərigsəmək*). // 456 III

كُرْكْسادِي korügsədi كۆرگۈسى كەلدى. اُلْ مني كُرْكْسادِي *ol məni korügsədi* — ئۇنىڭ مېنى كۆرگۈسى كەلدى (كُرُكْسارْ – كُرُكْساماكْ *kərügsər - kərügsəmək*).

كركسادى kirigsədi كىرگۈسى كەلدى. اُلْ ئفكه كركسادِي *ol əvgə kirigsədi* — ئۇنىڭ ئۆيگە كىرگۈسى كەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كركْسارْ – كركْساماكْ *kirigsər - kirigsəmək*).

كلگْسادِي kəligsədi كەلگۈسى كەلدى. اُلْ منكا كلگْسادِي *ol maŋa kəligsədi* — ئۇنىڭ ماڭا كەلگۈسى كەلدى (كَلكْسارْ – كَلكْساماكْ *kəligsər - kəligsəmək*).

بغشْلادِي baoqïxladï بېغىشلىدى. اُلْ منكا اتْ بغشْلادى *ol maŋa at baoqïxladï* — ئۇ ماڭا ئات بېغىشلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بغشْلارْ – بغشْلاماقْ *baoqïxlar - baoqïxlamak*).

---

ئەرەبچىسىگە قارىغاندا، بۇ يەردە «نانْكْ قْرْغْسيدِي» دېگەن جۈملىدىكى «نانْكْ *naŋ*» سۆزى چۈشۈپ قالغان.

تَڤُشْلادِي tavuxladï تـوٚش بـەردى، شەپـه بـەردى. تَڤُشْـلادِي نانِـكْ tavuxladï nəŋ —— نەرسە شەپـه بـەردى (تَڤُشْلارْ – تَڤُشْلاماقْ tavuxlar - tavuxlamak).

457 III

سُرُشْلادِي suruxladï چۆرۆش قـلـدى، پـۆچـۆلـدى. اُلْ تَرِغْ سُرُشْلادِي ol tarïq suruxladï ——// ئۇ بۇغداي چۆرۆش قـلـدى (سُرُشْلارْ – سُرُشْلاماقْ suruxlar - suruxlamak).

قَذشْلادِي kaźïxladï قـىـيـش قـلـدى. اُلْ كُونُكْ قَذشْلادِي ol konüg kaźïxladï —— ئۇ كۆننى قـىـيـش قـلـمـپ تـلـدى (قَذشْلارْ – قَذشْلاماقْ kaźïxlar - kaźïxlamak).

قَرشْلادِي karïxladï غـىـرىـچـلـدى. اُلْ بَرِچِنْ قَرشْـلادِي ol barqïn karïxladï —— ئۇ يـىـپـەك رەخـت غـىـرىـچـلـدى. باشـقـىـلاردـىمۇ شـۇنداق (قَرشْـلارْ – قَرشْـلاماقْ karïxlar - karïxlamak).

بِشغْلادِي pïxïoqladï پـىـشـشـقـلـدى، پـىـشـۇردى. اُلْ اتْ بِشـغْلادِي ol ət pïxïoqladï —— ئـۇ ئـەت (گـۆش) پـىـشـۇردى. باشـقـىـلاردـىمۇ شـۇنداق (بِشـغْلارْ – بِشـغْلاماقْ pïxïoqlar - pïxïoqlamak).

سَـتِغْلادِي satïoqladï سـودا قـلـشـتى، سـېـتـىـشـتـى. اُلْ اَنِـكْ بِـرْلا سَـتِغْلادِي ol anïŋ birlə satïoqladï —— ئۇ ئۇنىڭ بىلـەن سـودا ـ سـېـتـىـق قـلـشـتى (سَتغْلارْ – سَتغْلاماقْ satïoqlar - satïoqlamak). توغرىسى «سَتغْشْـدِي satïoqlaxdï »دۇر. ئـككىـلـىسى قوللىنىلـىدۇ. //

458 III

سَـرِغْلادِي sarïoqladï سـارغايـتـتى، سـېرىق قـلـدى. اُلْ تُـونِنْ سَـرِغْلادِي ol tonïn sarïoqladï —— ئـۇ توننـى سـارغايـتـتى، سـېرىق قـلـدى. باشـقـىـلاردـىمۇ شۇنداق (سَرِغْلارْ – سَرِغْلاماقْ sarïoqlar - sarïoqlamak).

قِـذِغْلادِي kïźïoqladï قـىـىـقـلـدى ~ جـىـيـەكـلـدى. اُلْ بُـرْكْ قِـذِغْلادِي ol bərk kïźïoqladï —— ئۇ بۆكـنى جـىـيـەكـلـدى. باشـقـىـلاردـىمۇ شـۇنداق (قذغْلارْ – قذغْلاماقْ kïźïoqlar - kïźïoqlamak).

قُرغْلادِي kurïoqladï قـۇرۇقـدـىـدى. قُرغْلادِي نَـانكَي kurïoqladï nəŋni —— بىـر نەرسـىنى قـۇرۇقـدـىدى، يـەنى بـىـر نەرسـىـنى ئـىـشـلـىتـىپ قـۇرۇقـدـىدى (قُـرِغْلارْ – قُرِغْلامـاقْ kurïoqlar - kurïoqlamak).

قسغْلادِي k,asïoqladï جاۋغىيىغا ئۇردى. اُلْ قُلنْ قسـغْلادِي ol kulïn kasïoqladï — ئۇ

459 III

قۇلىنىڭ جاۋغىيىغا ئۇردى (قسغْلارْ – قسغْلاماقْ kasïoqlar - kasïoqlamak)[1]. //

بُـتقْلادِي putak,ladï پۇتىدى. اُلْ يغـاجغْ بُـتقْلادِي ol yïoqaqïoq putakladï — ئۇ ياغاچنى پۇتىدى، يەنى ياغاچنىڭ پۇتاقلىرىنى كەستى (بُـتقْلارْ – بُتقْلامـاقْ putaklar - putaklamak)[2]. توغرىسى «بُتِيدِي putïdï» دۇر.

591

تُتقْلادِي tutuk,ladï تۇتقۇزدى، پىچتى، ئاختا قىلدى، ئاختا دەپ ھېسابلىدى. // اُلْ اُغْلنْ تُتقْلادِي ol ooqlïn tutukladï — ئۇ ئوغلىنى ئاختا قىلدى ياكى ئۇنى ئاختا دېدى (تُتقْلارْ – تُتقْلاماقْ tutuklar - tutuklamak).

بَشقْلادِي baxak,ladï باشاق بېكىتتى. اُلْ سُنكُو بشـقْلادِي ol süŋü baxakladï — ئۇ نەيزىگە باشاق (تۆمۈر ئۇچ) بېكىتتى (بَشـقْلارْ – بَشـقْلاماقْ baxaklar - baxaklamak).

460 III

تُـرقْلادِي turuk,ladï ئورۇقلاتتى. اُلْ اتـغْ تُرقْلادِي // ol atïoq turukladï — ئۇ ئاتنى ئورۇقلاتتى؛ ئاتنى ئورۇق ھېسابلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُرقْلارْ – تُرقْلامـاقْ turuklar - turuklamak).

جـبقْلادِي qïbïk,ladï چۆچقىلىدى، چۆچق بىلەن ئۇردى. اُلْ اتـنْ جـبقْلادِي ol atïn qïbïkladï — ئۇ ئېتىنى چۆچقىلىدى (جـبقْلارْ – جبقْلامـاقْ qïbïklar - qïbïklamak).

جرقْلادِي qaruk,ladï چورۇق كىيدى. اُلْ اذاقـنْ جـرقْلادِي ol ažakïn qarukladï — ئۇ پۇتىغا چورۇق كىيدى (جـرقْلارْ – جرقْلامـاقْ qaruklar - qaruklamak)[3].

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ئۆتكەن زامان، كەلگۈسى زامان شەكىللىرى ۋە مەستىرى «قسـغْلادِي، قسـغْلارْ – قسغْلاماقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ پېئىلنىڭ «قسـغْ — kasïoq — جاۋغاي» سۆزىدىن ياسالغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، فەتھە بويىچە ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ئۆتكەن زامان، كەلگۈسى زامان شەكىللىرى ۋە مەستىرى «بُـتقْلادِي، بُتقْلارْ – بُتقْلاماقْ» شەكلىدە يېزىلغان. ئاپتور يازما نۇسخا 189- بەتتە بۇ سۆزنىڭ ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك ئوقۇلۇشى مۇمكىنلىكى توغرىسىدا ئىزاھ بەرگەن. بىز بۇ يەردە فەتھە بويىچە ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

[3] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان، كەلگۈسى زامان شەكىللىرى ۋە مەستىرى «جـرقْلادِي، جرقْلارْ – جرقْلاماقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ سۆزنىڭ «دىۋان»نىڭ باشقا ئورۇنلىرىدا زەممىلىك يېزىلغانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ، زەممە بويىچە ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

«جَرْقْ qaruk — چارۇق» دەپ ئاتىلىدىغان قەبىلىگە مەنسۇپ دەپ ھېسابلىنىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قبقْلادِي kapakladï قىزلىقنى ئالدى. اِرْ قِيزِ غْ قَـبـقْلادِي ər kïzïq kapakladï — ئادەم قىزنىڭ قىزلىقنى ئالدى (قبقْلارْ - قبقْلاماقْ kapaklar - kapaklamak). 461 III //

قُجقْلادِي kuqakladï قۇچاقلىدى. اُلْ بَــرْجِنْ قُجقْـــلادِي ol barqïn kuqakladï — ئۇ يىپەك رەخت قۇچاقلىدى[1] (قُجقْلارْ - قُجقْلاماقْ kuqaklar - kuqaklamak).

قرقْلادِي karakladï بۇلىدى، تالىدى. اُلْ تَوارِ غْ قَـرقْلادِي ol tawarïq karakladï — ئۇ يول توسۇپ مال بۇلىدى (قَــرقْلارْ - قرقْلامـــاقْ karaklar - karaklamak). ياغمىچە.

قَشُـــقْلادِي kaxukladï قوشۇقلاپ يېدى، قوشۇق بىلەن يېدى. اُلْ بَـــالِغْ قَشُـــقْلادِي ol balïq kaxukladï — ئۇ بال (ھەسەل)نى قوشۇقلاپ يېدى (قَشُـــقْلارْ - قَشُقْلاماقْ kaxuklar - kaxuklamak). 462 III[2] //

قُلقْـــلادِي kulakladï قۇلىقىغا ئۇردى. اُلْ اُغْلَـــنْ قُلقْـــلادِي ol oqlïn kulakladï — ئۇ ئوغلىنىڭ قۇلىقىغا ئۇردى (قُلقْلارْ - قُلقْلاماقْ kulaklar - kulaklamak).

قُمُقْلادِي kumukladï تېزەكلىدى. اتْ قُمُقْـــلادِي at kumukladï — ئات تېزەكلىدى. «قُمُـــقْ kumuk — قۇمۇق» قەبىلىسىدىن ھېسابلىنىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. بۇ بىر ئادەمنىڭ ئىسمىدۇر (قُمُقْلارْ - قُمُقْلاماقْ kumuklar - kumuklamak).

قُنُقْلادِي konukladï مېھمان قىلدى. بكْ مِنِ قُنُقْلادِي bəg məni konukladï — بەگ مېنى مېھمان قىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قُنُقْلارْ - قُنُقْلاماقْ konuklar - konuklamak).

ئوغۇزلاردىن باشقىلارنىڭ تىلىدا بۇ سۆز بىر كىمنىڭ ئۇي ئىگىسىنىڭ ماقۇللۇقىنى ئالماستىن، شۇ ئۆيدە قونۇش مەنىسىدىدۇر. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ جۈملە ئەرەبچە «اَىْ اَنَّهُ تَأَ بَّطَ الشَّيَ — ئۇ نەرسە قۇچاقلىدى» دەپ يېزىلغان. بىز تەرجىمىدە ئەسلىي تېكىستنى ئاساس قىلدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان، كەلگۈسى زامان شەكىللىرى ۋە مەستىرى «قَشْقْلادِي، قَشُقْلارْ - قَشْقْلاماقْ» شەكلىدە بېرىلگەن. «دىۋان»دا بۇ سۆزنىڭ ئىككىنچى ھەرپى كۆپ ئورۇنلاردا زەممىلىك كەلگەن، بىز بۇ يەردە زەممە بويىچە ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

| | |
|---|---|
| *yaǫī bəgdin użukladī* | يَغِى بَكْدنْ اُذْقَلادِي |
| *kərüp süni ażīkladī* | 463 III كُرُبْ سُوِنى اَذقْلادِي// |
| *ølüm anī konukladī* | اُلُمْ اَنِى قُنُقْلادِي |
| *aǫīz iqrə aǫu saǫdī* | اغزْ اجْرا اغُو سَغْدِي |

[دۈشمەن بەگدىن مۆگدەپ قالدى،
قوشۇننى كۆرۈپ مەڭدەپ قالدى؛
ئۆلۈم ئۇنى مېھمان قىلدى،
ئاغزى ئىچىگە ئوغا سالدى.]

بەگ كەلگەندە دۈشمەن مۆگدەپ قالدى، ئاندىن بەگنىڭ قوشۇنلىرىنى كۆرۈپ 592 ھەيران قالدى، ھودۇقتى؛//ئۇنى ئۆلۈم مېھمان قىلدى، ئۆلۈم ئۇنىڭ ئاغزىغا ئوغا ساغدى، ئۇ شۇنىڭ بىلەن ئۆلدى.

بِجكْلادِي piqəklədi پىچاقلىدى، پىچاق بىلەن ئۇردى. اُلْ اَنِى بِجكْلادِي — *ol anī piqəklədi* ئۇ ئۇنى پىچاقلىدى، پىچاق بىلەن ئۇردى (بِجكْلارْ 464 III بِجكْلاماكْ *piqəklər - piqəkləmək*).//

بَدُكْلادِي bədüklədi بۈيۈكلىدى، ئۇلۇغلىدى، چوڭ كۆردى. اُلْ مَنِى بَدُكْلادِي — *ol məni bədüklədi* ئۇ مېنى چوڭ كۆردى (بَدُكْلارْ – بَدُكْلاماكْ *bədüklər - bədükləmək*).

بلكْلادِي bələklədi بۆلەك بەردى، سوۋغا بەردى. اُلْ مَنكا بلكْلادِي — *ol maŋa bələklədi* ئۇ ماڭا سوۋغا بەردى (بَلَكْلارْ – بَلَكْلاماكْ *bələklər - bələkləmək*).

تَزَكْلادِي təzəklədi تېزەكلىدى. اَتْ تَزَكْلادِي — *at təzəklədi* ئات تېزەكلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَزَكْلارْ – تَزَكْلاماكْ *təzəklər - təzəkləmək*).

تژكْلادِي təziklədi تاجىك (پارس) ھېسابلىدى. اُلْ اَنِى تژكْلادِي — *ol anī təziklədi* ئۇ ئۇنى تاجىك ھېسابلىدى، پارس قاتارىدا كۆردى (تَژكْلارْ - تَژكْلاماكْ *təziklər - təzikləmək*).

تشكْلادِي təxüklədi ئاچ كۆز ھېسابلىدى. اُلْ اَنِى تشكْلادِي — *ol anī təxüklədi* ئۇ

465 III

ئۇنى ئاچ كۆز ھېسابلىدى (تشُكْلارْ - تشُكْلاماكْ taxüklər - taxükləmək) .//

جُرَكْلادي qərəklədi توقاچ قىلدى. اُلْ اوُنْغْ جُرَكْلادى ol unuq qərəklədi — ئۇ ئۇننى توقاچ قىلدى (جُرَكْلارْ — جُرَكْلاماكْ qərəklər - qərəkləmək).

كرَكْلادي kərəklədi كېرەك قىلدى، ئاختۇردى، ئىزدىدى ~ ئىزلىدى. اُلْ انى كرَكْلادي ol anï kərəklədi — ئۇ ئۇنى كېرەك قىلدى، يەنى ئۇنى ئىزدىدى (كرَكْلارْ — كرَكْلاماكْ kərəklər - kərəkləmək).

كُرُكْلادي kərüklədi كۆرۈكلىدى. اُلْ اوُتُغْ كُرُكْلادي ol otuq kərüklədi — ئۇ ئوتنى كۆرۈكلىدى، يەنى ئوتنى كۆرۈك بىلەن پۈۋدىدى (كُرُكْلارْ — كُرُكْلاماكْ kərüklər - kərükləmək).

كُجُكْلادي koqüklədi ساغرىسىغا ئۇردى. اُلْ اغلنْ كُجُكْلادي ol oqlïn koqüklədi — ئۇ ئوغلىنىڭ ساغرىسىغا ئۇردى (كُجُكْلارْ - كُجُكْلاماكْ koqüklər - koqükləmək).

كجكْلادي kiqiklədi كىچىك ھېسابلىدى. اُلْ انى كجكْلادي ol anï kiqiklədi — ئۇ ئۇنى كىچىك ھېسابلىدى (كجكْلارْ — كجكْلاماكْ kiqiklər - kiqikləmək).

466 III

تُرُمْلادي turumladï بويلىدى. اُلْ سُوڤُغْ تُرُمْلادي ol suvuq turumladï // — ئۇ سۇنى بويلىدى، يەنى سۇنىڭ چوڭقۇرلۇقىنى بويى بىلەن ئۆلچىدى (تُرُمْلارْ تُرُمْلاماقْ turumlar - turumlamak).

تِرمْلادي tarïmladï: اُلْ اُكُزْنِ ترمْلادي ol ogüzni tarïmladi — ئۇ دەريانىڭ بۆلۈنۈپ ئاققان يېرىدىن ئۆتتى (ترمْلارْ ترمْلاماقْ tarïmlar - tarïmlamak). بۇ پاتقاقلىقتىن قېچىش ئۈچۈندۇر.

بُتُنْلادي pütünlədi ھەقىقىتىنى تەكشۈردى. اُلْ سُوزُكْ بُتُنْلادي ol səzüg pütünlədi — ئۇ سۆزنىڭ ھەقىقىتىنى تەكشۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُتُنْلارْ - بُتُنْلاماكْ pütünlər - pütünləmək).

بُرُنْلادي burunladï بۇرنىغا ئۇردى. اُلْ انى بُرُنْلادي ol anï burunladi — ئۇ ئۇنىڭ بۇرنىغا ئۇردى (بُرُنْلارْ — بُرُنْلاماقْ burunlar - burunlamak).

تبنْلادِي tapanladï تاپانلىدى، تاپان بىلەن تەپتى. توى تبنْلادِي *tawəy tapanladï* — تۆگە تاپان بىلەن تەپتى (تَبَنْلارْ – تَبَنْلاماقْ *tapanlar - tapanlamak*). 467 III

سبنْلادِي sapanladï ساپان سالدى. اُلْ يِيرِكْ سبنْلادِي *ol yərig sapanladï* — ئۇ يەرگە ساپان سالدى (سَبَنْلارْ – سَبَنْلاماقْ *sapanlar - sapanlamak*).

## بۇ بابتىكى مىساللار

يغـــرْلادِي yaoqïrladï يېغىرىنى ساقايتتى. اُلْ اتـــنْ يغـــرْلادِي *ol atïn yaoqïrladï* — ئۇ ئېتىنىڭ يېغىرىنى ساقايتتى. «ئۇ ئاتنى يېغىر قىلدى» دېيىلمەكچى بولسا، «اُلْ اتغْ يَغْرتِي *ol atïoq yaoqrïttï*» دېيىلىدۇ. بۇ ئەرەبچىدىكى «كەمبەغەللەشتى»نى «تَـــرِبَ»، «باي بولدى»نى «اَتْـــرَبَ»؛ «زۇلۇم سالدى»نى «قَسَـــطَ»، «ئادىللىق قىلدى»نى «اَقْسَـــطَ» دېگەنگە ئوخشاش (يَغـــرْلارْ – يَغرْلامـــاقْ *yaoqïrlar - yaoqïrlamak*). 593

يقُزْلادِي yavuzladï ياۋۇز دەپ ھېسابلىدى، يامان دەپ ھېسابلىدى. اُلْ يقُزْلادِي نـــانكْنِي *ol yavuzladï nəŋni* — ئۇ نەرسىنى يامان دەپ ھېسابلىدى (يقُزْلارْ – يقُزْلاماقْ *yavuzlar - yavuzlamak*).

468 III

يزْقلادِي yazukladï ئەيىبلىدى، جازاغا تارتتى. بكْ انِي يزْقلادِي *bəg ani yazukladï* — بەگ ئۇنى جازاغا تارتتى، يەنى جىنايىتى ئۈچۈن قولغا ئالدى (يـــزْقلارْ – يزْقلامـــاقْ *yazuklar - yazuklamak*).

يـــتكْلادِي yitikladi ئىز - دېرىكىنى قىلدى. اُلْ اتْ يـــتكْلادِي *ol at yitiklədi* — ئۇ يىتكەن ئاتنى ئىزدىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يـــــتكْلارْ – يتكْلامـــــاكْ *yitiklər - yitikləmək*).

يرمْلادِي yarïmladï يېرىملىدى. اُلْ يُولُغْ يـــرمْلادِي *ol yoluoq yarïmladï* — ئۇ يولنى يېرىملىدى، يەنى يولنىڭ يېرىمىنى باستى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَـــرمْلارْ – يَرِمْلاماقْ *yarïmlar - yarïmlamak*).

يلمْـــــــــلادي yəlimlədi يېلىملىــدى، يەملىــدى، چاپلىدى. اُلْ اُقْ يلمْـــــــــلادي — ol ok yəlimlədi ئۇ ئوق يېلىملىدى، يەنى ئوققا پەي چاپلىدى.

يلملادي yəlimlədi چارلىدى. اُلْ يُولُغْ يلملادي ol yoluq yəlimlədi — ئۇ يولنى چارلىدى، يەنى
469 III
ئۇ يولدا دۈشمەننىڭ پىستىرمىسى ياكى چارلىغۇچىسى بار - يوقلۇقىنى بىلىش//
ئۈچۈن ئەسكەرنىڭ ئالدىدا ماڭدى (يلملار - يلملاماك yəlimlər - yəlimləmək).

يَغْرُنْلادي yaoqrïnladï تاغىقىغا ئۇردى. اُلْ انى يغْرُنْلادي ol ani yaoqrïnladï — ئۇ ئۇنىڭ تاغىقىغا ئۇردى (يَغْرُنْلارْ - يَغْرُنْلاماقْ yaoqrïnlar - yaoqrïnlamak).




بۇ بابنىڭ بۇيرۇق شەكلى بەش ھەرپلىكتۇر. مەسىلەن: «مَنِي اغِرْلا məni aoqïrla — مېنى ئىززەت قىل». «مَنكا اتْ بغشْلا maŋa at baoqïxla — ماڭا ئات بېغىشلا» دېگەن جۈملىلەردىكى «اَغِرْلا aoqïrla»، «بَغشْلا baoqïxla»لارغا ئوخشاش.

تۆرلۈك پېئىللارنىڭ بولۇشسىز شەكىللىرى، پېئىلدىن ياسالغان سۈپەتلەر، ئورۇن - جاي، ۋاقىت - چاغ، قورال - جابدۇق ئىسىملىرى يۇقىرىدىكى بابلاردا بايان قىلىنغان قائىدىلەرگە ئاساسەن ياسىلىدۇ. ھەممە بابلار ئۈچۈن قائىدە بىردۇر. بۇ بابتىن مەجھۇل پېئىل ياساش ئۈچۈن بۇيرۇق شەكلىگە بىر «ل - l» قوشۇلىدۇ، بۇ چاغدا پېئىلدا ئىككى «ل - l» پەيدا بولىدۇ. مەسىلەن: «اَرْ اَغرْلَلْدي ər aoqïrlaldï — ئادەم ئىززەت قىلىندى» ۋە «اتْ بغشْلَلْدى at baoqïxlaldï — ئات سوۋغا قىلىندى» دېگەنگە
470 III 594
ئوخشاش.//بۇ پېئىللاردا «ل - l»نىڭ ئورنىغا «ن - n»نى قويۇپ، «اَتْ بَغشْلَنْدي at baoqïxlandï — ئات سوۋغا قىلىندى»، «اَرْ اغرْلَنْدى ər aoqïrlandï ئادەم ئىززەت قىلىندى» شەكلىدە قوللانسىمۇ بولىدۇ. لېكىن، بىرىنچى شەكلى كۆپرەك قوللىنىلىدۇ. ئىشىنىڭ ئىككى كىشى ئوتتۇرىسىدا بېجىرىلگىنىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن، پېئىلغا «ش - x» قوشۇپ ياساش قائىدىسى يۇقىرىدا تونۇشتۇرۇلغانىدى.

**بۇ باب ئالتە تۈرلۈك بولىدۇ:**

**بىرىنچى**، پېئىل ھەرپى ئۇللەتسىز ئۈچ ھەرپلىك ئىسىملاردىن ياسالغان بولىدۇ. مەسىلەن: «قپغ كرتلادى *kapuq kiritladi* — ئىشىكنى قۇلۇپلىدى». ئەسلى «كرت *kirit* — ئاچقۇچ» بولۇپ، بۇنىڭغا «لادى *ladi*» قوشۇلۇپ پېئىل ياسالغان. «ال انى قسغلادى *ol ani kasiqladi* — ئۇ ئۇنىڭ جاۋغىيىغا ئۇردى». «قسغ *kasiq* — جاۋغاي» دېمەكتۇر. بۇنىڭغا «لادى *ladi*» قوشۇلۇپ پېئىل ياسالغان. ھەربىر مەنىنى ئىپادىلەشتە بۇ باب مۇشۇ قائىدە بويىچە بولىدۇ.

**ئىككىنچى**، بايان قىلىنغان سۆز، ئۇنىڭ ئادەم ئىسمى ياكى باشقا سۆز بولۇشىدىن
471 III
قەتئىينەزەر، بىر نەرسە قاتارىدا ھېسابلانغانلىق مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن://«ال انى اغزلادى *ol ani oquzladi* — ئۇ ئۇنى ئوغۇز ھېسابلىدى»، «ال انى جكلادى *ol ani qigilladi* — ئۇ ئۇنى چىگىل ھېسابلىدى» دېگەنگە ئوخشاش. شۇنىڭدەك بىر ئادەم ھەرقانداق بىر نەرسىگە نىسبەت قىلىنىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. مەسىلەن: «ال انى سرنلادى *ol ani saranladi* — ئۇ ئۇنى بېخىل ھېسابلىدى» دېگەنگە ئوخشاش. ئەرەبچىدىمۇ شۇنداق. «ظَنَنْتُهُ فَسَقْتُهُ»نىڭ مەنىسى «سەن ئۇنى زالىمغا ۋە پىخسىققا ئوخشاتتىڭ» دېمەكتۇر.

**ئۈچىنچى**، بايان قىلىنغان ئەزاغا ئۇرۇش مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «ال انى قرنلادى *ol ani karinladi* — ئۇ ئۇنىڭ قارنىغا ئۇردى». «ال انى بكرلادى *ol ani bogürladi* — ئۇ ئۇنىڭ بۆرىكىگە ئۇردى» دېگەنگە ئوخشاش.

بۇ ھال تۈركىي تىللارنىڭ ئالاھىدە چوڭ پەزىلىتىدۇر. بۇ تىل خۇددى بەيگىگە چۈشكەن ئىككى ئاتقا ئوخشاش ئەرەب تىلى بىلەن مۇسابىقىدە تەڭ يۈرەلەيدۇ. ئەرەبچىدىمۇ ئىسىمدىن پېئىل ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «يانپاش» مەنىسىدىكى «فخذ» ئىسىمىدىن پېئىل ياساپ، «فَخَذَهُ — يانپىشىغا ئۇردى» دېيىلىدۇ. «رَأَسَهُ — بېشىغا
472 III
ئۇردى//»، «مَتَنَهُ — دۈمسىنىغا ئۇردى» ۋە «جَلَدَهُ — تېرىسىگە ئۇردى» دېگەنلەرگە ئوخشاش. تۈركىي تىللاردىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاشلا ئىسىمدىن پېئىل ياسىلىدۇ. مەسىلەن: «توش *tox* — تۆش» دېگەن ئىسىمدىن ياسالغان «تُوشْلادى *toxladi* — تۆشىگە ئۇردى»
595
پېئىلىغا ئوخشاش.//

پۈتۈن تۈركىي تىللاردا ئىسىملاردىن مۇشۇ مەنىنى بىلدۈرىدىغان پېئىللار ياسىلىدۇ.

**تۆتىنچى**، ئىشلىگۈچىنىڭ بىر ئىشنى بايان قىلىنغان قورال بىلەن ئىشلىگەنلىك مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ انِى قِلِچْلادِى *ol anï kïlïqladï* — ئۇ ئۇنى قىلىچلىدى، قىلىچ بىلەن چاپتى». «اُلْ اتغْ جِـبِـقْلادِى *ol atïq qïbïkladï* — ئۇ ئاتنى چىۋىقلىدى، چىۋىق بىلەن ئۇردى» دېگەنگە ئوخشاش.

**بەشىنچى**، بايان قىلىنغان نەرسىنىڭ ئۆز جىنسىدىن ئايرىلىپ چىققانلىق مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «پمُقْ اُرغـلادِى *pamuk uruqladï* — پاختىنى چىگىتتىن ئايرىدى». «تَلُولادِى نَنْكِى *taluladï nəŋni* — نەرسىنى (ئۆز جىنسىدىن) تاللىدى» دېگەنگە ئوخشاش.

**ئالتىنچى**، مۇشۇ بابنىڭ ئەسلىي شەكلى بولۇپ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان مەنىلەردىن ھېچبىرى ئىپادە قىلىنمايدۇ. مەسىلەن: 473 III // «اُلْ مَنكـا اَتْ بَغشْـلادِى *ol maŋa at baqïxladï* — ئۇ ماڭا ئات بېغىشلىدى (سوۋغا قىلدى)». «تنكْرِى مـنِى اغرْلادِى *təŋri məni aqïrladï* — تەڭرى مېنى ئەزىزلىدى» دېگەنگە ئوخشاش.

ئۇنىڭدىن قالسا شۇنى بىلگىنكى، ھەرقانداق ئىسىمدىن پېئىل ياساشنىڭ قائىدىسى ئومۇمىي بولسىمۇ، ھەممىلا ئىسىمدىن پېئىل ياسىلىۋەرمەيدۇ. «پىندىق» مەنىسىدىكى «كُسُـكْ» سۆزىدىن «كُسُكْلادِى *kosïkladï*» شەكلىدە پېئىل ياسىغىلى بولمايدۇ. ئەمما، «قشُـقْ *kaxuk* — قوشۇق» سۆزىدىن «قشُـقْلادِى *kaxukladï* — قوشۇق بىلەن يېدى» شەكلىدە پېئىل ياسىغىلى بولىدۇ. «اُلْ مـنِى قُنُقْلادِى *ol məni konukladï* — ئۇ مېنى مېھمان قىلدى» دېگىلى بولسىمۇ، ئەمما «ئات قوناق يېدى» دېگەن مەنىدە «اتْ قُـنَقْلادِى *at konakladï*» دېگىلى بولمايدۇ. «قنَقْ *konak* — قوناق». «قُنُقْ *konuk* — مېھمان» سۆزلىرىنىڭ ھەر ئىككىلىسى ئۈچ ھەرپلىك بولسىمۇ، بۇلارنىڭ بىرىدىن پېئىل ياسىغىلى بولىدۇ، يەنە بىرىدىن پېئىل ياسىغىلى بولمايدۇ. ئەگەر بىر كىم بۇ ئىسىملاردىن باشقىلارغا قىياس قىلىپ پېئىل ياساپ قوللانسا، ئۇنىڭغا يول قويسا بولىدۇ، بۇمۇ خاتا 474 III // بولمايدۇ، ئۇمۇ يوللۇق.

بۇ باب بىلەن «ن – *n*»لىق پېئىللار بابى ئارىسىدىكى پەرقنى يۇقىرىدا سۆزلەپ

ئۆتتۇق.// 596 «ن *n*»لىق پېئىللار ھەرىكەتنىڭ ئىشلىگۈچى بىلەن چېگرىلىنىدىغانلىقىنى، ئىشلىگۈچىنىڭ ئىشنى ئۆزى قىلغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ ھەقتە يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتتۇق. بۇ بابتىكى پېئىللارغا كەلسەك، ھەرىكەت ئىشلىگۈچىدىن باشقىغا ئۆتىدۇ.

ئالدىنقى پېئىل تۈرىنىڭ مىسالى: «ارْ اتُكْلَنْدِي *ər ətükləndi* — ئادەم ئۆتۈكلۈك بولدى»، «يِغاجْ اَرُكْلَنْدِي *yiƣaq ərükləndi* — دەرەخ ئۆرۈكلىدى» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ باب ئەرەبچىدىكى «انْفعالْ» بابىغا توغرا كېلىدۇ. «ل - *l*»لىق پېئىللار بابىغا كەلسەك (مەن بۇنىڭدا «لادِي *ladi* // *lədi*» قوشۇلۇپ ياسىلىدىغان پېئىلنى كۆزدە تۇتۇۋاتىمەن)، بۇ باب ئەرەبچىدىكى «تفْعيلْ» بابىغا توغرا كېلىپ، دائىم ئۆتۈملۈك بولىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ اُتْ كُرُكْلادِي *ol ot körüklədi* — ئۇ ئوت كۆرۈكلىدى، يەنى ئوتنى كۆرۈك بىلەن پۈۋلىدى»، «اُلْ قَبُغْ كِرِتْلادِي *ol ķapuƣ kiritlədi* — ئۇ ئىشىك قۇلۇپلىدى» دېگەنگە ئوخشاش.// 475 III

ئىشلىگۈچى بايان قىلىنغان ئىسىم بىلەن بىللىلىكنى ئىپادىلەشنى مەقسەت قىلسا، «ن - *n*»لىق پېئىل بابلىرىنىڭ ھەممىسىدىن شۇ مەنىدە پېئىل ياسىشى مۇمكىن. بۇنىڭ قائىدىسى يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتۈلدى. بۇ پېئىللار شەخس قوشۇمچىلىرى بىلەن قوشۇلۇپ كەلگەندە، ئۇ پېئىللاردىكى ھەرپى لىن چۈشۈپ قالىدۇ. مەسىلەن: «مَنْ اُذقْلدِمْ *mən užikladim* — مەن مۈگدىدىم»، «سنْ اُذقْلدِنكْ *sən užikladiŋ* — سەن مۈگدىدىڭ»، «اُذقْلدِي *užikladi* — مۈگدىدى» دېگەنگە ئوخشاش. باشقا پېئىللارمۇ شۇنىڭغا قاراپ ياسىلىۋېرىدۇ. ئۇلۇغ تەڭرى خالىسا.

تۆت ھەرپلىك پېئىللار ئىچىدە بىر ئورۇندا ئارقىمۇ ئارقا ئىككى ساكىن كەلگەن پېئىللار تېپىلمايدۇ. چۈنكى، بۇنداق پېئىللارنىڭ ئاخىرقى ھەرپى تىل ئۇچى ھەرپلىرى بىلەن بىللە كېلىدۇ. ئۇ مەنە بۇ يەردە بولمايدۇ. مەسىلەن: «ارْمَكُورْدِي *ərməgürdi* — ھۆرۈنلاشتى»، «ارْمكُورارْ *ərməgürər* — ھۆرۈنلىشار»، «ارْمكُورْماكْ *ərməgürmək* — ھۆرۈنلاشماق» دېگەنگە ئوخشاش پېئىللار «و - ۋاۋ» چۈشۈرۈلۈپ «ارْمكُرْدِي *ərməgürdi*» شەكلىدىمۇ قوللىنىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئىككى ساكىن بىر يەردە كېلىپ قالمايدۇ، بۇنى ياخشى بىلىۋېلىڭلار.// 476 III

## فَعْلَعْلادِي[1] fə'lə'lədi شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلەنگەن بەش ھەرپلىك سۆزلەر بابى

تڤْغاجْلادِي tavoqaqladï تاۋغاچ ھېسابلىدى، ماچىنلىق ھېسابلىدى، ماچىنلىق دېدى. اُلْ انِي تڤْغاجْلادِي ol ani tavoqaqladi — ئۇ ئۇنى تاۋغاچ ھېسابلىدى، يەنى ماچىنلىق دېدى (تڤْغجْلارْ – تڤْغجْلاماقْ tavoqaqlar - tavoqaqlamak).// 597

سُرْقُجْلادِي surkuqladï سۇرغۇچلىدى. اُلْ بچاكْ سُرْقُجْلادِي ol piqək surkuqladi — ئۇ پىچاقنى سۇرغۇچلىدى، يەنى ئۇ پىچاقنىڭ دەستىسىنى سىر دەرىخىنىڭ يېلىمى بىلەن يەملىدى (سُرْقُجْلارْ – سُرْقُجْلاماقْ surkuqlar - surkuqlamak).// III 477

قَلْبُزْلادِي kalbuzladï قوۋۇزلاپ يۇتتى. اُلْ قَلْبُزْلادِي نانكْنِي ol kalbuzladi nəŋni — ئۇ بىر نەرسىنى قوۋۇزلاپ يۇتتى (قلْبُزْلارْ – قلْبُزْلاماقْ kalbuzlar - kalbuzlamak).

قِرْتشْلادِي kïrtïxladï قىرتىشلىدى، قىردى، سىلىقلاشتۇردى. اُلْ سغْرِينِي قِرْتشْلادِي ol saoqrini kirtixladi — ئۇ ساغرىنى قىرتىشلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قِرْتشْلارْ – قِرْتشْلاماقْ kirtixlar - kirtixlamak).

بُغْمقْلَلْدِي booqmakladï بوغماقلىدى، تۈگمىلىدى. كُنْكلاكْ بُغْمقْلَلْدِي konlək booqmakladi — كۆڭلەك تۈگمىلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُغْمَقْلَنُورْ – بُغْمَقْلَنْماقْ boqmaklar - boqmaklamak)[2]. // III 478

تمْغقْلادِي tamoqakladï تامىقىغا ئۇردى، گېلىغا ئۇردى. اُلْ انِي تمْغقْلادِي ol ani tamoqakladi — ئۇ ئۇنىڭ تامىقىغا ئۇردى (تمْغقْلارْ – تمْغقْلاماقْ tamoqaklar - tamoqaklamak).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «فَعْلَعْلادِى» شەكلىدە يېزىلغان. بۇ بۇ يەردىكى ۋەزنىگە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. بىز مىسالغا ئېلىنغان سۆزلەرنىڭ ۋەزنىگە ئاساسەن، ترانسكرىپسىيىدە «fə'lə'lədi» دەپ ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانى «بُغْمَقْلَلْدِي» شەكلىدە، كەلگۈسى زامانى «بُغْمَقْلَنُورْ»، مەستىرى «بُغْمَقْلَنْماقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بۇ باب مەجھۇل پېئىللار بابى ئەمەس. شۇڭا، بىز بۇ پېئىلنىڭ ئەرەبچە مەنىسى ھەم باش ۋە ئاخىرىدىكى پېئىللارنىڭ يېزىلىش شەكلىگە ئاساسەن، ترانسكرىپسىيىسىنى «boqmakladi, boqmaklar, boqmaklamak» دەپ ئالدۇق.

قـــرْلُقْلادي k̦arluk̦ladī قارلـۇق هېسـابلـىدى، قارلـۇق دېـدى. اُلْ انِى قـــرْلُقْلادي ol anī k̦arluk̦ladī — ئۇ ئۇنى قارلۇق هېسابلىدى، قارلۇق دېدى. ئۇلار تۈركمەنلەرنىڭ بىر قىسمىدۇر (قرْلُقْلارْ – قرْلُقْلاماقْ k̦arluk̦lar - k̦arluk̦lamak).

قفْجــاقْلادى k̦ïvqak̦ladī قىپچاق هېسابلىدى، قىپچاق دېدى. اُلْ انِى قفْجــاقْلادي ol anī k̦ïvqak̦ladī — ئۇ ئۇنى قىپچاق هېسابلىدى، قىپچاق دېدى (قفْجاقْلارْ – قفْجاقْلاماقْ k̦ïvqak̦lar - k̦ïvqak̦lamak).

قلْــتقْلادي k̦oltuk̦ladī قولتۇقلىدى. اُلْ اُتـنْ قلْــتقْلادي ol otuŋ k̦oltuk̦ladī — ئۇ ئوتۇن قولتۇقلىدى. قولتۇقىغا ئۇرىسمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قلْتقْلارْ – قلْتقْلامـــاقْ
479 III
k̦oltuk̦lar - k̦oltuk̦lamak).//



## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

كُرْبالادي kərpələdi كۆرپە ئوت يېدى. اتْ كُرْبالادي at kərpələdi — ئات كۆرپە ئوت (يۇمران ئوت) يېدى (كُرْبالارْ – كُرْبالاماكْ kərpələr - kərpələmək).

بُرْتالادي[1] burtaladī: اُلْ بُرْكْ بُرْتالادي ol bərk burtaladī — ئۇ بۆككە ئالتۇن قاداقلارنى بېكىتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (بُرْتالارْ – بُرْتالاماكْ burtalar - burtalamak).

قفْتولادى k̦ïvtuladī قايچىلىدى. اُلْ قفْتولادي بُوزُكْ ol k̦ïvtuladī bozüg — ئۇ بۆزنى
480 III
قايچىلىدى. قايچا بىلەن باشقا نەرسىلەرنى قىرقىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ// (قفْتولارْ – قفْتولاماقْ k̦ïvtular - k̦ïvtulamak).

كرْتُـــولادي kirtülədi تەستىقلىدى، راستقا چىقاردى. اُلْ انِى كرْتُـــولادي ol anī kirtülədi — ئۇ ئۇنى تەستىقلىدى، يەنى ئۇنىڭ سۆزىنى راستقا چىقاردى

---

يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ بىرىنچى ھەرپى «ـ t» بىلەن كەلگەن. بىز بۇ پېئىلنىڭ يازما نۇسخا 210 - بەتتە ئۆتكەن «بُرْتا burta — زەر ۋەرەق» سۆزىدىن ياسالغىنىنى نەزەردە تۇتۇپ، بىرىنچى ھەرپىنى «ب - b» بىلەن ئالدۇق.

يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ك - k» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ق - k̦»غا ئۆزگەرتىلگەن. بىز ئۆزگەرتىلگەن شەكلىنى ئاساس قىلىپ، مەستىرىنى «ق k̦» بىلەن ئالدۇق.

(كِرْتُولارْ - كِرْتُولاماكْ kirtülər -kirtüləmək).

تَنْجُــــولادِي tanquladï چاينىـدى. اِرْ اَتْمَـــاكْ تَنْجُـــولادِي ər ətmək tanquladï — ئـادەم نـان چاينىـدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تَنْجُـــولارْ - تَنْجُولامـــاقْ (tanqular - tanqulamak.

قَمْجِــــيلادِي kamqïladï قامچىلىدى. اُلْ اَتِـــنْ قَمْجِـــيلادِي ol atïn kamqïladï — ئۇ ئېتىنى قامچىلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قَمْجِـــيلارْ - قَمْجِيلامـــاقْ (kamqïlar - kamqïlamak.

بُكْـــــدالادِي bəgdələdi خەنجەرلىدى، خەنجـەر سـالدى. اُلْ انِي بُكْـــدالادِي ol anï bəgdələdi — ئۇ ئۇنىڭغا خەنجـەر سـالدى (بُكْـــدالارْ - بُكْـــدالاماكْ (bəgdələr - bəgdələmək.

598

سَغْرِيلادِي saqrïladï ساغرى قىلدى. اُلْ كُونُكْ سَـغْرِيلادِي ol könüg saqrïladï — ئۇ كـۆننى (سىلىقلاشتۇرۇپ) ساغرى قىلدى (سَـغْرِيلارْ - سَـغْرِيلاماقْ (saqrïlar - saqrïlamak.

481 III

تَمْغالادِي tamqaladï تامغىلىدى. اُلْ بِتِكْ تَمْغـالادِي ol bitik tamqaladï — ئۇ خـەت تامغىلىدى، يەنى خەتكە خاننىڭ تامغىسىنى باستى (تَمْغَـــلارْ - تَمْغالامـــاقْ (tamqalar - tamqalamak.

سُرْكِيلادِي sürkilədi سۈردى، قوغلىدى. اِتْ كَيِكْنِي سُرْكِيلادِي ït kəyikni sürkilədi — ئىت كېيىكنى سۈردى، يەنى ئىت كېيىكنىڭ ئىزىغا چۈشۈپ، ئۇنى تۇتۇش ئۈچۈن قوغلىدى. بىر كىم ھەرقانداق بىر نەرسىنى قوغلىسا، ئارقىسىغا چۈشسە ۋە ھۇجۇم قىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سُـــرْكلارْ - سُـــرْكلاماكْ (sürkələr - sürkələmək.[1]

سِرْكالادِي sirkələdi سىركىنى تازىلىدى؛ سىركىلىدى. اُلْ اُغْلَـــنْ باشِـــنْ سِـــرْكالادِي ol oqlan baxïn sirkələdi — ئۇ بالىسىنىڭ بېشىنى سىركىدىن تازىلىدى.

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئىككىنچى بوغۇمى كەلگۈسى زامان ۋە مەستەر شەكىللىرىدە فەتھەلىك يېزىلغان، ئۆتكەن زامان شەكلى بولسا كەسرىلىك يېزىلغان. بىز ئەسلىنى ئۆزگەرتمىدۇق.

482 III

اُلْ سُوۇقْ//سِرْكالادِي *ol suvuoq sirkələdi* — ئۇ سۇنى سىركىلىدى، يەنى سۇغا سىركە ئارىلاشتۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سِرْكالارْ - سِرْكالاماكْ (*sirkələr - sirkələmək*).

بۇ بابنىڭ قائىدىسى يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەندەك، شۇنىڭغا قىياس قىلىنسا بولىدۇ.

قِرْمالادِي *k̡armaladi* قارمىدى، قامالىدى، تالىدى. اُلْ قِرْمالادِي نَانْكُنِي *ol k̡armaladi nəŋni* — ئۇ نەرسىنى قامالىدى، تالىدى (قِرْمالارْ - قِرْمالاماقْ (*k̡armalar - k̡armalamak*).

483 III

تۆت ھەرپلىكلەر بۆلۈمى تۈگىدى.//

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

ئايىغۇچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئېتى بىلەن باشلايمەن

## غۇننىلىكلەر بۆلۈمى
### ئىككى ھەرپلىك ئىسىملار بابى

مەھمۇد ئېيتىدۇكى، غۇننە ئىككى خىل: « ج — *j*» لىق ۋە « ك — *g* » لىك بولىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا بۇلارنىڭ ھەربىرى ئىككىگە بۆلۈنىدۇ. بىر قىسمى سۆز ئوتتۇرىدا، بىر قىسمى سۆز ئاخىرىدا كېلىدۇ.

مۇھىملىرىنى تۆۋەندە سۆزلەيمىز.

بُنْكْ boŋ مۆڭ، كالانپاي. بُنْكْ كشى *boŋ kixi* — مۆڭ كىشى. بۇ سۆز «شبنْكْ *xəbəŋ* — تۆمۈر ھاسا» دېگەن سۆزدىن قىسقارغان.

بُنكْ boŋ بوڭ. بُناكْ اَتّي *boŋ ətti* — بوڭ قىلدى. ئېغىر بىر نەرسە يەرگە چۈشكەندە چىققان ئاۋاز.// 484 III

بَنكْ baŋ پاڭ، ۋاڭ. اُغْلانْ بَنكْ سغْتادي *oqlan baŋ siqtadi* — بالا پاڭگىدە يىغلىدى.

تَنكْ təŋ تەڭ، باراۋەر. «تَنكْ تُوشْ *təŋ tux* — تەڭتۇش» دېگەن سۆز مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

تنكْ təŋ ئىمكان، پۇرسەت، جاي. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

تَنكْسزْدا تَكِرْمانْ تُرْغُرْسا يَرَغْسزْدا يارْ بَرِيرْ

*təŋsizdə təgirmən turqursa yaraqsizda yar barir*

نابابا جايغا توگمەن قۇرسا،// 599 كۆتمىگەندە يار كېتەر.

بىر كىم تۇغمەننى ئۆز ئورنىغا ئەمەس، ناباب جايغا قۇرۇپ قويسا، كۇتۇلمىگەن جايدىن يار ئېلىپ كېتىدۇ. بۇ ماقال ئىشنى ئۆز پەيتىدە قىلمىغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

تَنكْ taŋ (تولدۇرۇپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ) ئەلگەك. ئارغۇچە.

تنكْ taŋ تاڭسۇق، تاڭ قالارلىق، ئاجايىپ. تَنكْ نانكْ taŋ nəŋ — ئاجايىپ نەرسە. «تانكْ كُرْدُمْ taŋ kordüm — تاڭ كۆردۇم، تاڭ قالارلىق نەرسە كۆردۇم» دېگەن ئىبارە مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

تَنكْ taŋ تاڭ، سەھەر ۋاقتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| تَنكْ اَتا يُرْتَلمْ | *taŋ ata yortalïm* |
| بُذْرُجْ قَنْ ارْتَلمْ // 485 III | *bużraq kanïn irtəlim* |
| بَسْمِلْ بَكِنْ اُرْتَلِمْ | *basmïl bəgin ərtəlim* |
| اَمْدِي يكتْ يقلسُونْ | *əmdi yigit yəvilsün* |

[تاڭ ئاتقاندا ماڭايلى،
بۇزراچ قېنىنى ئىستەيلى،
باسمىل بېگىنى ئۆرتەيلى،
ئەمدى يىگىت (لەر) توپلانسۇن.]

تاڭ ئېتىشى بىلەن يولغا چىقايلى، بۇزراچ (بۇ ياباقۇلاردىن بىر كىشى بولۇپ، ئۆلتۈرۈلگەنىدى)نىڭ خۇنىنى تەلەپ قىلايلى، ئۇنىڭ ئۈچۈن ئۆچ ئالايلى؛ باسمىللارنىڭ بېگىنى كۆيدۈرەيلى، ئەمدى يىگىتلەر توپلانسۇن. تَنكْ اتّي taŋ atti — تاڭ ئاتتى.

تنكْ toŋ توڭ (تەقلىد). تُنكْ تُنكْ اتّي toŋ toŋ atti — توڭ - توڭ قىلدى. بۇ ئېغىر بىر نەرسە ئۈيۈل نەرسە ئۈستىگە چۈشكەندە چىققان ئاۋاز.

تُنكْ toŋ پۇتەي. تُنكْ نانكْ toŋ nəŋ — پۇتەي نەرسە،// 486 III يەنى ئىچى كاۋاك بولمىغان نەرسە. «پۇتەي قومۇش» «تُنكْ قمتْ toŋ kamïx» دېيىلىدۇ. «بۇ ئىچى كاۋاك بولمىغان قومۇش» دېمەكتۇر.

تُنكْ toŋ توڭ. ھەرقانداق توڭلاپ قالغان نەرسە. تُنكْ اتْ toŋ at — توڭ ئەت (گۆش)،

سوغۇقتا مۇزلاپ قاتقان گۆش. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

تنكْ taŋ خارابە. قەدىمكى زامانىدىكى بىنالارنىڭ ئۆرۈلۈپ توگەپ، قېلىپ قالغان ئۇلى. مەسىلەن: قەدىمكى خارابىلەرنىڭ ئىزى بار دۆڭلۈكلەر ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار.

تنكْ tiŋ دىڭ، تىك. اَرْ تنكْ تُرْدِي ər tiŋ turdi —— ئادەم دىڭ تۇردى.

جَنكْ qaŋ چاڭ. چالغۇ ئەسۋابى.

جُنكْ quŋ لوق. جُنكْ اَتْ quŋ ət —— لوق ئەت، لوق گۆش.

جنكْ qīŋ زىڭ، غۇڭ. قُلاقِمْ جِنكْ اَتّي kulakīm qīŋ əttī —— قۇلىقىم زىڭ قىلدى، زىڭىلدىدى. قوڭغۇراق، لېگەن - تاۋاق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ چىقارغان ئاۋازىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. «قُلاقِمْ جِنكْ اَتّي kulakīm qīŋ əttī»[487 III] دېيىلسە ئاۋۋالقىسىدىن پاساھەتلىكرەك بولىدۇ.

جنكْ qīŋ چىڭ، لىق، لىقمۇلىق. جنكْ تُلُو كُول qīŋ tolu kol —— لىق تولغان كۆل، سۈيى لىقمۇلىق كۆل. ھەرقانداق بىر نەرسە ئاخىرقى چېكىگە قەدەر تولسىمۇ «جنكْ تُلُو qīŋ tolu» دېيىلىدۇ.

دنكْ daŋ داڭ، داڭ - دۇڭ. دَنكْ دُنكْ اَتّي نَنكْ daŋ duŋ əttī nəŋ —— نەرسە داڭ - دۇڭ قىلدى، يەنى داڭ - دۇڭ قىلغان ئاۋاز چىقاردى. بۇ سۆز «تَنكْ تُنكْ اَتّي taŋ tuŋ əttī»گە ئوخشاش، «تاڭ - تۇڭ قىلغان ئاۋاز چىقاردى» دېگەن بولىدۇ.

سَنكْ saŋ مايىق. قُشْ سَنكي kux saŋī —— قۇش مايىقى.[600]

سُنكْ soŋ بىر ئادەمنىڭ بالىلىرى، ئەۋلادى.

سُنكْ soŋ كېيىن، ئارقا. سَنْ مَنِنْكْ سُنكْدَ كَلْ saŋ mənīŋ soŋda kəl[488 III] —— سەن مېنىڭ كەينىمدىن كەل، مېنى سوڭداپ كەل.

سُنكْ soŋ سوڭ. ھەر شەيئى ۋە ھەر ئىشنىڭ ئاخىرى. بُو سُوزْ سُنكِنْدَ اَغْقِلْ bu səz soŋīnda ayqīl —— بۇ سۆزنى ئاخىرىدا ئېيتقىن.

سنكْ sīŋ زىڭ، غۇڭ. قُلاقِمْ سِنكْ اَتّي kulakīm sīŋ əttī —— قۇلىقىم زىڭ قىلدى، زىڭىلدىدى. كُمُنْجَ سِنكْ اَتّي küminqə sīŋ əttī —— كومۇتا گىڭىلدىدى. چىۋىننىڭ گىژىلدىشىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

---

بۇ كېيىنكى جۈملە يازما نۇسخىدا بۇ سۆزدىن كېيىنكى سۆزنىڭ ئاخىرىغا يېزىلغان، مەنە ۋە تەلەپپۇز جەھەتتىن ئالدىنقىسىدىن ھېچقانداق پەرقى يوق. بىزچە ئاپتور مۇشۇ سۆزدىن كېيىنكى يەتتىنچى سۆزگە بېرىلگەن مىسال. يەنى «قُلاقِمْ سنكْ اَتّي kulakīm sīŋ əttī»نى پاساھەتلىك دەپ كۆرسەتمەكچى بولسا كېرەك.

قنكْ k̦aŋ غاق. قـارْ قـنكْ اتّـي *k̦az k̦aŋ ətti* — غاز غاق قىلدى، غاقىلدىدى. بۇ هەرقانداق نەرسە چىقارغان ئاۋازنىڭ شۇ ئاۋازغا تەقلىد قىلىپ ئاتىلىشىدۇر.

قُنكْ k̦uŋ بۆلجۈك. قُنكْ اَتْ *k̦uŋ ət* — بۆلجۈك گۆش؛ لوق گۆش.

كُنكْ küŋ كۈڭ. دېدەك.

كِنكْ kəŋ كەڭ. هەرقانداق كەڭ نەرسە «كِنكْ نانكْ *kəŋ naŋ*» دېيىلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كِنكْ تُونْ اُبْراماسْ كَنكاشْ لِكْ بِلِكْ ارْتاماسْ

489 Ⅲ

*kəŋ ton upramas kəŋəxlig bilik artamas* //

كەڭ تون ئۇپرىماس، كېڭەشلىك ئىش بۇزۇلماس.

كەڭ تون يىرتىلمايدۇ، كېڭەش بىلەن قىلىنغان ئىش بۇزۇلمايدۇ. بۇ ماقال ئىش قىلغاندا باشقىلار بىلەن مەسلىھەتلىشىشكە، ئۆز بېشىمچىلىق قىلماسلىققا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

مَنكْ məŋ دان، يەم. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قُشْ تُوزَقّا مَنكْ اُجُنْ الُنورْ *k̦ux tuzak̦k̦a məŋ üqün ilinür*

قۇش تۇزاققا يەم ئۈچۈن ئىلىنەر.

بۇ ماقال ئۇزۇق ئىزدەپ، قىيىنچىلىققا ئۇچراپ قالغان ئادەمگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

منكْ məŋ مەڭ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| بيرِنكْ مَنكا سُوزْكِيا | *bəriŋ maŋa səzkiyə* |
| 490 Ⅲ | |
| مَنكْ لِكْ قرا تُزْقِيا | *məŋlig k̦ara tuzk̦iya* // |
| يَلْفِنْ تتار كُزْكِنا | *yəlvin tutar kəzkiyə* |
| مُنكُمْ منكْ بلكا | *muŋum məniŋ biliŋə* |

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ شېئىردىكى «سُوزْكيا»، «كُزْكيا» سۆزلىرىدىكى «ى- يا» ھەرپىنىڭ ئۈستىگە يەنە بىردىن چېكىت قويۇلغان. بۇ مۇشۇ كىچىكلىتىش قوشۇمچىسىنىڭ «*kiyə*» ۋە «*kinə*» ئوقۇلۇشى مۇمكىنلىكىدىن دېرەك بېرىدۇ.

[ماڭا بىر سۆز (ۋەدە) بېرىڭ،
قارا مەڭلىك گۈزەل يۈزلۈكۈم،
كۆزلىرىڭىز (مېنى) سېھىرلىۋالدى،
مۇڭ ـ زارىمنى بىلىڭا.]

ماڭا ۋەدە قىلىپ سۆز بېرىڭ، ئەي قارا مەڭلىك، سېھىرلىك كۆزلىرى بىلەن ئۇۋلايدىغان، تىلى چۈچۈك گۈزەل: مېنىڭ ئىشق ـ مۇھەببەتتىن تارتقان مۇشەققىتىم، مۇڭ ـ زارىمنى بىلىڭ.

مُنكْ mun̡ ئەقىل. مُنكْ تاغْ *mun̡ taɑq* —— ئەقىل چىشى. مُنكْ تاغْ اُندى *mun̡ taɑq ündi* —— ئەقىل چىشى ئۈندى (چىقتى).

مُنكْ mun̡ مۇڭ، مۇڭ ـ زار. جاپا ـ مۇشەققەت. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

ارْكا مُنكْ تَكيرْ تاغْ سَنكرينكا يِيلْ تَكيرْ

*ərgə mun̡ təgir taɑq səṅiriṅə yəl təgir*

601
ئادەمگە مۇڭ تېگەر، تاغ تۇمشۇقىغا يەل تېگەر.//

تاغ تۇمشۇقىغا يەل تەگكەندەك، ئادەمگە جاپا ـ مۇشەققەت كېلىدۇ. تاغ تۇمشۇقىدىن يەل ئۆتۈپ كېتىپ، تۇمشۇق ئۆز پېتى قالغاندەك، جاپا ـ مۇشەققەتمۇ ئادەمدىن ئۆتۈپ كېتىدۇ.// 491 III

مِنكْ mïn̡ مىڭ. ساناقتىكى مىڭ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

بيرِنْ بيرِنْ مِنكْ بُلورْ تَما تَما كُلْ بُلورْ

*birin birin mïn̡ bolur tama tama kəl bolur*

بىرلەپ ـ بىرلەپ مىڭ بولار، تاما ـ تاما كۆل بولار.

بۇ ماقال ئاز بولسىمۇ بىر نەرسىنى قوبۇل قىلىپ ئېلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

نَنكْ nən̡ نەرسە. بُو نا نانكْ اُلْ *bu nə nən̡ ol* —— بۇ قانداق نەرسە ئۇ.

ننكْ nən̡ مال، دۇنيا. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| *bulmïx nəŋiŋ səvərsən* | بُلْمِشْ نِكَتْ سِڤِرْسِنْ |
| *akrun aŋar səvingil*[1] // | اَقْرُنْ اَنكَرْ سَڤْنْكِلْ |
| *barmïx nəŋiŋ sakïnma* | بَرْمِشْ نَنكِكْ سَقِنْما |
| *azrak aŋar əküngil* | اَزْراقْ اَنكَرْ اُكُنْكِل |

492 III

[بار مېلىڭنى سۆيەرسەن،

ئاڭا ئاستا سۆيۈنگىن،

كەتكەن مېلىڭغا ئېچىنما،

ئاڭا ئازراق ئۆكۈنگىن.]

قولۇڭدىكى بار مېلىڭنى سۆيىسەن، ئۇنىڭ ئۈچۈن خۇشال بولۇشقا ئالدىرىما، ئۇنىڭ ئۈچۈن كۆرەڭلەپ كەتمە؛ چۈنكى مال قولۇڭدىن كېتىپ قېلىشى مۇمكىن؛ مال قولۇڭدىن كېتىپ قالسا، ئۇنىڭغا قايغۇرما، ئازراق ئېچىنغىن، چۈنكى قايغۇ ـ ھەسرەت مېلىڭنى ساق قايتۇرۇپ ئەكېلىپ بېرەلمەيدۇ.



## بۇ بابتىكى مىساللار

ينكْ yaŋ ئەندىزە، قېلىپ. ھەرقانداق نەرسىنىڭ پىچىمى شۇنىڭغا ئاساسەن ئۆلچىنىپ ياسىلىدۇ. بُرْكْ يَنكى *bərk yaŋï* ــــ بۆك ئەندىزىسى. بۇ مۇنداق بولىدۇ: قەغەز قانات شەكلىدە ياكى ئۈچ بۇرجەك قىلىپ كېسىلىدۇ ياكى ئويۇلىدۇ، ياكى لايدىن يۇمىلاق تونۇر // شەكلىدە بىر قېلىپ ياسىلىدۇ، بۆكنىڭ يىپەك رەختى شۇنىڭغا ئۆلچىنىپ كېسىلىدۇ. ھەرقانداق نەرسىنىڭ قېلىپىمۇ شۇنداقتۇر.

493 III

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «سَقــنْكل» شەكلىدە يېزىلغان. لېكىن، بۇ ئورۇندىكى مەنىسىدىن قارىغاندا بۇ سۆز «سَڤْنْكل ـــ سۆيۈنگىن» بولۇشى كېرەك. شۇڭا، بىز «*səvingil*» دەپ ئالدۇق.

يُنكْ yuŋ ئۆپكىگە چاپلاشقان ئىچ گۆش. بۇنى ئاياللار يەيدۇ، ئەرلەر يېمەيدۇ.

يُنكْ yuŋ يۇڭ. تۆگە ياكى قوينىڭ يۇڭى.

يُنكْ yuŋ پاختا. ئارغۇچە. ياغما ۋە قارلۇق تىللىرىدىمۇ شۇنداق.

يَنكْ yəŋ يەڭ. كىيىمنىڭ يېڭى.

ينكْ yiŋ ماڭقا، پوتلا.

494 III
ئىككى ھەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.//






تنكُتْ taŋut تاڭغۇت. تۈركلەردىن بىر قەبىلە بولۇپ، ئۇلار چىنغا يېقىن جايلاشقان. ئۇلار 602 نەسلىمىز ئەرەب دېيىشىدۇ.//

كنكُتْ kiŋüt كىڭۈت. ئۇيغۇر چېگرىسىدىكى بىر شەھەرچىنىڭ نامى.

سُنكُتْ siŋüt[1] بەدىلىگە بىر نەرسە بېرىلمەيدىغان ۋە قايتۇرۇلمايدىغان سوۋغا. بُو اَتْ مڭا 495 III سُنكُتْ بِرْدى bu at maŋa siŋüt bərdi — بۇ ئاتنى ماڭا (سوۋغات قىلىپ)بەردى.//

تُنكُرْ tüŋür خوتۇن تەرەپتىن بولغان تۇغقانلار. بۇلار خوتۇننىڭ قېرىنداشلىرى، ئاتا - ئانىلىرى ئوخشاش كىشىلەردۇر.

سنكر səŋir تاغ تۇمشۇقى، تاغ قاڭشىرى. ھەرقانداق تام قىرىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

سنكرْ siŋir سىڭىر، پەي.

قُنكُرْ k̡oŋur خىر – خىر، بوغۇق. قُنكُرْ اُونْ koŋur ün — بوغۇق ئۈن (ئاۋاز).

قُنكُرْ k̡oŋur قوڭۇر. قُنكُرْ قُويْ koŋur koy — قوڭۇر قوي. مۇشۇ رەڭدىكى ھەرقانداق نەرسىگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

قنكر k̡ïŋïr قىڭغىر، ئەلەس. قنكر ارْ kïŋïr ər — ئەلەس ئادەم. ئىككىلا كۆزى ئەلەس ئادەمگە «اِكي كُوزي قِنكرْ iki kəzi kïŋïr» دېيىلىدۇ.

مُنكرْ muŋar بۇنىڭغا. مَنْ مُنكرْ اَيْدمْ mən muŋar aydïm — مەن بۇنىڭغا ئېيتتىم. بۇ كۆز ئالدىدا تۇرغانغا ئىشارەتتۇر.

496 III
منكرْ mïŋar بۇلاق. ئوغۇزچە.//

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «سُنكُتْ» شەكلىدە بىرىنچى ھەرپى ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. شۇ دەۋردە بۇ سۆز ھەم «سنكُتْ siŋüt»، ھەم «سُنكُتْ süŋüt» دەپ ئوقۇلسا كېرەك.

تَنكُزْ təŋiz دېڭىز.

تُنكُزْ toŋuz توڭگۇز.

تُنكُزْ toŋuz توڭگۇز. ئون ئىككى مۇچەل يىلىنىڭ بىرى.

قُنكُزْ ķoŋuz قوڭغۇز، ئوسۇرغاق قوڭغۇز.

كُنكُزْ küŋüz گۈك، قىغ. خارابىلەردە سۇيدۇك ۋە ماياقلارنىڭ ئارىلىشىپ، چاپلىشىشىدىن ھاسىل بولغان ئوغۇت.

منكزْ məŋiz مەڭز، ئادەمنىڭ مەڭزى. «قِـزِلْ منكزْلِـكْ ķïzïl məŋizlig — قىزىل مەڭزلىك» دېگەن ئىبارە شۇنىڭدىن ئېلىنغان. بۇ ئىبارە كۆپىنچە مەڭزنىڭ قىزىللىقىغا قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

مُنكُزْ müŋüz مۈڭۈز ~ مۈڭگۈز. ھەممە ھايۋانلارنىڭ مۈڭگۈزى.

مُنكُزْ müŋüz: مُنكُزْ مُنكُزْ müŋüz müŋüz — مۈڭگۈز - مۈڭگۈز. بىر خىل بالىلار ئويۇنى. بۇ مۇنداق بولىدۇ: بالىلار دەريا بويىدا تىزلىنىپ ئولتۇرىدۇ، پۇتلىرىنىڭ ئوتتۇرىسىنى ھۆل قۇم بىلەن تولدۇرۇپ، ئاندىن قوللىرى بىلەن قۇمنى شاپىلاقلايدۇ. ئۇلاردىن بىرى: «مُنكُزْ مُنكُزْ müŋüz müŋüz — مۈڭگۈز - مۈڭگۈز» 497 III دەيدۇ. باشقىلىرى: «نَا مُنكُزْ nə müŋüz — نېمە مۈڭگۈز؟» دەپ سورايدۇ. بىرى ئارقا - ئارقىدىن مۈڭگۈزلۈك ھايۋانلارنى ساناپ كېتىدۇ. قالغانلارمۇ ئۇنىڭ دېگەنلىرىنى تەكرارلايدۇ. ئاندىن ئۇ شۇ ھايۋانلارنىڭ نامى ئارىسىغا تۆگە، ئېشەك قاتارلىق مۈڭگۈزسىز ھايۋانلارنىڭ ئىسمىنى قوشۇپ قويىدۇ. بىرەر بالا ئۇنىڭغا ئەگىشىپ مۈڭگۈزسىز ھايۋاننىڭ ئىسمىنى ئاتاپ قويسا، ئۇنى سۇغا ئىتتىرىۋېتىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

سُسَكانْ اُوذْقا تَنكْرِي مُنكُزْ بيرْماسْ

*süsəgən użķa təŋri müŋüz bərməs*

603 ئۈسكەك ئۆيغا تەڭرى مۈڭگۈز بەرمەس.

بۇ ماقال كىشىلەرگە زەرەر يەتكۈزىدىغان بىرەر ئىشنى قىلماقچى بولسىمۇ، قىلالمىغان كىشىلەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

كنكَسْ kəŋəs تېيىز. كنكسْ سُوِڤْ kəŋəs suv — تېيىز سۇ. ئاسان ئىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

سُنكَشْ sünix ئۇرۇشۇش، نەيزىلەشىش، جەڭ قىلىش؛ ھۇجۇم.

سُنكَشْ sünix سۇڭىش. ئەرلەر ئىسمى.

كَنكَشْ kənəx كېڭەش. ئىشلاردا كېڭىشىش، مەسلىھەتلىشىش.

مِنكـَـغْ manïoq ماڭدام، چامدام. انـَـانْ مِنكَغـــِي كـُـورْ anïŋ maŋïoqï kər — ئۇنىڭ ماڭدىمىنى كۆر.// 498 III

تنكـُـــقْ taŋuk, خانلار سەپەرگە چىققاندا ياكى بىر يەرگە ماڭغاندا بېرىلىدىغان سوۋغا، يوللۇق. بۇ يېمەك - ئىچمەك ۋە يېپەك كىيىملىك قاتارلىق نەرسىلەردىن ئىبارەت بولىدۇ.

تنكـُـــــــقْ taŋuk, چۆگەن ئويۇنىدا توپنى تارتىلغان يىپتىن ئۆتكۈزۈۋەتكەن ئادەمگە بېرىلىدىغان يىپەك پارچىسى.

تنكُقْ taŋuk, جەڭدە نەيزىلەرنىڭ ۋە بايراقلارنىڭ ئۇچلىرىغا تاقىلىدىغان يىپەك پارچىسى.

سنكُقْ sïŋuk, سۇنۇق. ســنكُقْ نَــَـكْ sïŋuk nəŋ — سۇنۇق نەرسە. ئوغۇزلار بۇ سۆزنى غۇننىسىز «ســـــُنقْ sïnuk» شەكلىدە قوللىنىدۇ. بۇلارنىڭ قائىدىگە ئۇيغۇن، چۈنكى بۇ سۆز «ســـنْدي sïndï — سۇندى» پېئىلىدىن ياسالغان. بۇ پېئىلدا «نْكْ - ŋ» يوقتۇر.

تنكلْ təŋil: تنكلْ كيكْ təŋil kəyik — ئالدى پۇتلىرىدا يول - يول سىزىقلار بولغان كېيىك. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

جنكلْ qïŋïl: جنكـــل جنكـــل qïŋil qïŋil — جىڭگىر - جىڭگىر، جىرىڭ - جىرىڭ. 499 III

يُكُونْ جنكلْ جنكلْ اتـــي yügün qïŋil qïŋil ətti// — يۈگەن جىڭگىر - جىڭگىر قىلدى. مۇشۇنىڭغا ئوخشايدىغان ھەرقانداق تاۋۇشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

سنكيلْ siŋil سىڭىل. ئەرلەرنىڭ ئۆزىدىن كىچىك قىز قېرىندىشى.

كَنكَلْ kəŋül كۆڭۈل، قەلب، زېرەكلىك، ھوشيارلىق. زېرەك ئادەمنى «كُنكُــلُ لـــكْ ار kəŋüllüg ər» دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

كُوزْدَنْ يِراسا كُنكُلْ دَنْ يَما يِرارْ

*kəzdən yïrasa kəŋüldən yəmə yïrar*

كۆزدىن يىراق، كۆڭۈلدىن يىراق.

يەنى دوستلار كۆزدىن يىراقلاشسا، كۆڭۈلدىنمۇ يىراقلىشىدۇ. كُنكُلُنكْ نَتَكْ — *kəŋlüŋ nətəg* كۆڭلۈڭ قانداق.



## بۇ بابتىكى مۇزائەفلەر

500 III

تنكك[1] *təŋək* ھاۋا.//

سنككْ *səŋək* سۇ ئىچىلىدىغان كوزا، تەشتەك. ئوغۇزچە.

سنككْ *siŋək*: شەھەرلىكلەرنىڭ تىلىدا پاشا، سەھرالىقلارنىڭ تىلىدا چىۋىن. شېئىردا
604
مۇنداق كەلگەن://

| | |
|---|---|
| *səndə kopar qažanlar* | سَنْدا قُبَرْ جَذْنْلارْ |
| *kužoqu siŋək yïlanlar* | قُذْغُو سِنكَكْ يِلَنْلارْ |
| *dük miŋ koyu təmənlər*[2] | دُكْ منكْ قُيو تُمنْ لارْ |
| *kužruk tikip yügrüxür* | قُذْرُقْ تِكِبْ يُكْرُشُورْ |

[سەندە قوپار چايانلار،

چىۋىن، پاشا، يىلانلار.

مىڭلاپ يىڭنە — نەشتەرلەر،

501 III
قۇيرۇق تىكىپ يۈگۈرۈشۇر].//

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا ھەرىكىسىز ۋە بىرىنچى ھەرپى چېكىتسىز يېزىلغان. بۇ ھەقتە بىسىم ئاتالاي مۇۋاپىق ئىزاھ بەرگەن (تۈركچە نەشرى III توم 366- بەت). بىز بۇ ئىزاھنى توغرا تېپىپ، بۇ سۆزگە «*təŋək*» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

[2] «تۆمۈنە» مەنىسىدىكى بۇ سۆز «دىۋان»نىڭ باشقا جايلىرىدا «تُمنْ» *təmən* شەكلىدە ئۇچرايدۇ، بۇ يەردە «تُمَنْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز «*təmən*» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

قىش بىلەن يازنىڭ مۇنازىرىسى تەسۋىرلىنىپ، قىش يازغا مۇنداق دەيدۇ:

چايانلار، چىۋىن، پاشا، خەلققە زەھەر يەتكۈزىدىغان ھەرخىل ھاشاراتلار، يىلانلار سەندە ئورنىدىن تۇرىدۇ، ئۇلار قۇيرۇقلىرىنى تىكىپ، خەلققە ھۇجۇم قىلىدۇ.

سُنكُكْ səŋük سۆڭەك. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اذكو ارْ سُنكوكى اريرْ اتى قليرْ *əźgü ər səŋüki ərir ati ķalïr*

ياخشى ئادەمنىڭ سۆڭىكى چىرەر، نامى قالار.

ياخشى ئادەمنىڭ سۆڭىكى تۇپراقتا چىرىپ كەتسىمۇ نامى مەڭگۈگە قالىدۇ. بۇ ماقال ئادەملەرنى ياخشىلىق قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.




تُنكُو tuŋu گاس، پاڭ.

تُنكا toŋa قاپلان جىنسىدىن بىر ھايۋان، ئۇ پىلنىڭ كۈشەندىسى. بۇ سۆزنىڭ ئاساسىي مەنىسى مۇشۇ. لېكىن، بۇ سۆز تۈركلەردە ئەسلىي مەنىسىنى يوقاتقان بولسىمۇ ئىسىم ھالىتىدە ساقلانماقتا. بۇ سۆز كۆپىنچە ئادەملەرگە لەقەم بولۇپ كېلىدۇ. مەسىلەن: «تُنكا خانْ *toŋa han* — توڭاخان»، «تُنكا تكينْ *toŋa təgin* — توڭا تېگىن»// قاتارلىقلار. تۈركلەرنىڭ ئۇلۇغ خاقانى ئافراسىياپ «تُنكا الپْ ارْ *toŋa alp ər*» دەپ ئاتىلاتتى. بۇ «قاپلانغا ئوخشاش كۈچلۈك، باتۇر ئادەم» دېمەكتۇر.

502 III

سُنكُو sünü نەيزە.

سَنكا saŋa ساڭا. سَنكا ايْدمْ *saŋa aydïm* — ساڭا ئېيتتىم.

سنكى siŋi سىڭىشلىك. بُو اَشْ اُلْ سنكى *bu ax ol siŋi* — بۇ سىڭىشلىك ئاشتۇر.

## باش ۋە ئاخىرى ھەرپى ئىللەتلىك سۆزلەر

يىڭا yaŋa ياقا، قىرغاق. ۋادىنىڭ ياقىسى، ھەرقانداق دەريانىڭ قىرغىقى. ئوغۇزچە.

يَىڭى yaŋï يېڭى. يىڭى نەڭ *yaŋï nəŋ* — يېڭى نەرسە.

يُىڭُو yuŋu يۇڭۇ. «بارمان *barman* — بارمان» شەھەرچىسىگە ئاقىدىغان بىر دەريانىڭ نامى. بۇ شەھەرنى ئافراسىياپنىڭ ئوغلى شۇ دەريانىڭ بويىغا قۇرغان. قۇرغۇچىنىڭ ئىسمى «بارمان *barman* — بارمان» بولۇپ، شەھەر شۇنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان. بۇ رۇم ئېلىنىڭ تەڭرى/يارلىقىغان ئىسھاق پەيغەمبەر ئوغلى ئىسونىڭ ئوغلى رۇمنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغىنىغا ئوخشاش.

503 III

## ئاخىرى غۇننىلىك سۆزلەر

شَبنڭ xəbiŋ كىچىك تۆمۈر چوقماق، تۆمۈر ھاسا. چىگىلچە.

سدنڭ sidiŋ: سدنڭ كۆل *sidiŋ kol* — سىدىڭكۆل. قچنڭار باشى *koqŋar baxi* قوچقاربېشىغا يېقىن بىر كۆلنىڭ نامى.

قذنڭ kažïŋ قېيىن، قېيىن دەرىخى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قذنڭ قاسنكا سُكُتْ سُولنكا

*kažïŋ kasïŋa søgut søliŋə*

بۇ ماقالنىڭ مەنىسى ئالدىدا ئېيتىپ ئۆتتۇلگەن[1].

قشنڭ kaxaŋ قاشاڭ. قۇللارنى سۆككەندە ئىشلىتىلىدىغان بىر سۆز بولۇپ، «پەس، پەسكەش» مەنىسىدىدۇر. //

605

بُرنڭ buruŋ بىر ئوق يېتىم يەر. بُرنڭ ئتّى *buruŋ atti* — بىر ئوق يېتىم يەرگە ئاتتى.

---

[1] «دىۋان» ئۇيغۇرچە يېڭى نەشرى 271-بەتكە قاراڭ.

504 III

بُرنـــك borüŋ («ر — r» ھەرپى لەۋلەشتۈرۈپ ئېيتىلىدۇ).//سۆڭەك يەردە پەيدا قىلغان يېرىقلىرى.

ترنكْ tərin تېرەن، چوڭقۇر. ترِنكْ تنكزْ *tərin təŋiz* — تېرەن دېڭىز. ئوغۇزلار ھەرقانداق چوڭقۇر ۋە چوڭ نەرسىنى «تَرنـــكْ *tərin* » دەيدۇ. كەڭ سايلارنى ۋە ئۇزۇنغا سوزۇلغان يوللارنى «تَرنـــكْ اُوري *tərin uri* » دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان. بىلىمى چوڭقۇر، ئالىم ئادەملەرنى «تَرنكْ بلْكا *tərin bilgə* » دەيدۇ.

ترنكْ tirin تىرىڭ ~ دىرىڭ. قْلاقمْ ترنكْ اتـــى *kulakïm tirin ətti* — قۇلىقىم تىرىڭ ئەتتى. مۇشۇنىڭغا ئوخشايدىغان ھەرقانداق ئاۋازغا شۇنداق دېيىلىدۇ. ياسنْ ترنكْ اتُّــــرْدي *yasïn tirin əttürdi* — يايىنى تىرىڭ ئەتتۇردى. بۇ كىرىچتىن چىقىدىغان ئاۋازنى بىلدۈرىدۇ.

جرنكْ qirin جىرىڭ. لېگەن، تاۋاققا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ چىقارغان ئاۋازى.

كُرنكْ korün: كُرناكْ كُولْ *korün kol* — كۆرۈڭكۆل. قەشقەرگە يېقىن بىر كۆلنىڭ نامى[1].

505 III

بزنـــكْ bizin بىزنىڭ. بۇ سۆز «بـــزْ *biz* » سۆزى بىلەن//ئىگىلىكنى بىلدۈرىدىغان «ك — *ŋ*»نىڭ قوشۇلۇشىدىن ياسالغان بولۇپ، بىر نەرسىنىڭ «بىز»گە قاراشلىقلىقىنى بىلدۈرىدۇ. بزنكْ اڤْ *biziŋ əv* — بىزنىڭ ئۆي.

تَكنكْ təgiŋ تىيىن.

بلنكْ bəliŋ قورقۇنچ، ۋەھىمە. دۈشمەن كەلگەنلىكى تۈپەيلىدىن خەلق ئارىسىدا پەيدا بولغان قورقۇنچ. ناھايىتى قورقۇنچاق كىشى «بلنكْ جـــى كشـــي *bəliŋqi kixi*» دېيىلىدۇ.

بُلَنكْ buluŋ بۇلۇڭ.

تُلُنكْ tuluŋ چېكە.

تُلْنكْ tuluŋ تۆڭگە، ھالقا. يۈگەندە بولىدىغان بىر ھالقا. ئۇ ئات قۇلىقىنىڭ ئاستىدا بولىدۇ. ئاتنىڭ بېشى ۋە پېشانىسىدىن ئۆتكەن قېيىشلار شۇنىڭغا تۇتاشتۇرۇلىدۇ. بۇنى «يُكنْ تُلنكي *yügün tuluŋi* — يۈگەن تۆڭگىسى» دەيدۇ.

---

[1] بۇ كۆل ئاقتۇ ناھىيىسىدىكى سېرىققول يايلىقىدا.

جَلَنكْ qalaŋ: جَلنكْ باشِي *qalaŋ baxi* — ۋالاقتەگكۈر، ۋات - ۋات.

506 III

جلنكْ qəliŋ چىنە، فارفور. جلنكْ اَياقْ *qəliŋ ayak* — چىن تاۋىقى، چىنە تاۋاق.//

جلنكْ qalaŋ يالاڭ، يالىڭاچ، قاقاس. جلنكْ يِيرْ *qalaŋ yər* — يالاڭ يەر، يەنى ئوت كەتكەندەك قارا، گىياھ ئۈنمەيدىغان قاقاس يەر.

خُلنكْ hulïŋ چىنىدىن كەلتۈرۈلىدىغان بىرخىل رەڭدار يىپەك رەخت.

قلنكْ kalïŋ قالىڭ مال. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

قَلِنكْ بيرْسا قِيزْ اَلِيرْ كَراكْ بُلْسا قِيزْ اَلِيرْ

*kalïŋ bərsə kïz alïr kərək bolsa kïz alïr*

606

قالىڭ مال بەرسە قىز ئالار،//كېرەك بولسا قىممەتكە ئالار.

قالىڭ مال بەرسە قىز كېلىن ئالىدۇ، بىر نەرسىگە ئېھتىياجى چۈشكەن ئادەم ئۇ نەرسە زۆرۈر بولغاچقا، قىممەت باھادا بولسىمۇ ئالىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| بَرْدِمْ سَنكا قلنكْ | *bərdim saŋa kalïŋ* | [ساڭا قالىڭ مال بەردىم، |
| امْدي مُنِي اَلنكْ | 507 III *əmdi muni alïŋ*// | ئەمدى بۇنى ئېلىڭ، |
| امْكاكْ مَنكْ بلنكْ | *əmgək məniŋ biliŋ* | ئەمگەك مېنىڭ، بىلىڭ، |
| اُغْرَرْ تنكر بَرغلى | *oqrar tüŋür barqali* | قېيناتا: بارغىلى تەييار.] |

كۈيئوغۇل قېيناتىسىغا: «مەن ساڭا قالىڭ مال بەردىم، بۇنى ئال، بۇ مالنى توپلاشتىكى جاپا - مۇشەققەتلىرىمنى بىل» دېدى. قېيناتا: «ئۇ بېرىش ئالدىدا تۇرىدۇ» دېدى.

كُلنك kolüŋ كۆلچەك، يىغىلىپ قالغان سۇ. بۇنىڭغا قۇشلار چۈشىدۇ.




يَبنكْ yabaŋ ياۋان. يَبناكْ يِيرْ *yabaŋ yər* — ياۋان يەر، قۇملۇق يەر. بۇ شۇنداق بىر قۇملۇقكى، ھايۋانلارنىڭ پۇتلىرى پېتىپ قالسا، چىقىرىۋېلىشى قىيىن بولىدۇ.

يَتنكْ yataŋ ياتاڭ، ئاتقۇ، يۈك ئاتىدىغان ئەسۋاب.

508 III

يدنكْ yadïŋ يېيىنغۇ، يېيىق. يَدنكْ سُوْ yadïŋ suv — // يېيىق سۇ، يەنى يەر ئۈستىگە يېيىلغان سۇ.

يُشَنكْ yüxəŋ سىلىق، تۇز. يُشَنكْ تاشْ yüxəŋ tax — سىلىق تاش.

يلنكْ yalïŋ يالاڭ، يالىڭاچ. يلنكْ قلىجْ yalïŋ kïlïq — يالىڭاچ قىلىچ، يەنى قىنىدىن چىقىرىلغان قىلىچ.

يلنكْ yalïŋ يالىڭاچ. يلنكْ رْ yalïŋ ər — يالىڭاچ ئادەم. ھەرقانداق يالىڭاچ نەرسىگىمۇ «يَلنكْ yalïŋ» دېيىلىدۇ.

يلنكْ yəliŋ شاماللىق. شاملى جىق يەر. بُو يلنكْ كُونْ bu yəliŋ kün — بۇ شامالىق كۈن.




برنجْ biriŋq بىرىنچى. برنجْ نَنكْ biriŋq nəŋ — بىرىنچى نەرسە. قائىدىگە مۇۋاپىق بىر سۆز. ئاز قوللىنىلىدۇ.

509 III

كُزُنجْ kəzüŋq تاماشىبىن، بىر نەرسىنى كۆرۈۋاتقان ئادەملەر.//

بزنج bəziŋq يۇمغاق. يىپەك ياكى پاختا يىپ كاللىكى.

بزنج bəziŋq غولى ۋە يوپۇرماقلىرى قىزىل بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، باغلاردا ئۆسىدۇ، دورا قاتارىدا يېيىلىدۇ.

سڤَنجْ səviŋq سۆيۈنچ، خۇشاللىق، شادلىق. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

اُكُوشْ سَڤَنْجْ بُلسا قتِغْ اُخَسْنُورْ

*üküx səviŋq bolsa katïq ohsunur*

كۆپ سۆيۈنۈپ كەتسە، قاتتىق ئۆكۈنەر.

---

ئەرەبچىسىگە قارىغاندا، بۇ يەردە ئىبارە «يَلنكْ يرْ yəliŋ yər» بولۇشى كېرەك ئىدى.

كۆپ خۇشال بولۇپ كەتكەن كىشى بىرەر ئىشتا قاتتىق قايغۇغا چۈشىدۇ. بۇ ماقال ھەددىدىن ئارتۇق خۇشاللىنىپ كەتمەسلىككە ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

مندا بُلْنُر سَوِنْجْ اُتِي قَزْغُو اتار

قَرْشِي كُرُبْ سَقْدِقْ انِي اُجْمَقْ اتار

*məndə bulnur səvinq otī każoqu atar*

*karxï kərüp saoqdïq anï uqmak atar*

[مەندە سۆيۈنچ ئوتى تېپىلىدۇ، ئۇ قايغۇنى ئاتار،

607
دوستلار ئوردىنى كۆرۈپ ئۇنى جەننەت ئاتار.] //

مەندە سۆيۈنچ ۋە خۇشاللىقنىڭ داۋاسى بار، ئۇ قايغۇنى كەتكۈزىدۇ؛ دوستلار
510 III
مېنىڭ ئىمارىتىمنى//كۆرۈش بىلەنلا، چىرايلىقلىقىدىن ئۇنى جەننەت دەپ كېتىدۇ.

سَقْنْجْ sak̡ïnq قايغۇ، دەرد - ئەلەم؛ ئوي.

قلْنْجْ k̡ïlïnq قىلىق، خۇي - مىجەز. «اذْكُ قلنج *əżgü kïlïnq* — ياخشى قىلىق»، دېگەن ئىبارە شۇنىڭدىن ئېلىنغان. بۇنىڭ تەتۈرىسىمۇ (يامان قىلىقمۇ) شۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ.

قلْنْجْ k̡ïlïnq خۇلق. خوتۇنلارنىڭ نازۇكەرەشمىسى. ئاياللارغا «اُكُش قلنجلنما *üküx kïlïnqlanma* — كۆپ خۇلقلانما، كۆپ نازلانما» دېيىلىدۇ.

كُلُنجْ [1] külünq كۇلۇش.



## بۇ بابتىكى مىساللار

يفنج yavïnq ياپىنچ. «الا *ïla* — ئىلى» يېنىدىكى بىر كىچىك شەھەرنىڭ نامى.

511 III
يُكُنْجْ yüküng يۈكۈنچ، ناماز، ئىبادەت. قىپچاقچە. تَنكْرِ بكا// يُكُنْجْ يُكُدي

---

[1] بۇ سۆزدە «ل - *l*» ھەرپى ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. بىز زەممىنى ئاساس قىلدۇق.

يُكُـــنجْ يُكْكَـــا بِكْكَـ اُلْ. تەڭرىگە ئىبادەت قىلدى — *təŋrigə yüküŋq yükündi*
يُكَنْدِي *ol bəgkə yüküŋq yükündi* — ئۇ بەگكە بېشىنى ئەگدى. باشقىلاردىمۇ
شۇنداق.

## تۆت ھەرپلىكلەر

تُتُنْجُو tutunqu ئاسراندى. تُتُنْجُو اُغُلْ *tutunqu oqul* — ئاسراندى ئوغۇل.

سَزِنْجِى sazïnqï: سَزِنْجِى تاشى *sazïnqï taxï* — گەج تېشى.

قرِنْجا k̦arïnqa چۇمۇلە. ئوغۇزچە.

## بۇ بابتىكى مىسال

512 III
يُرِنْجا yorïnqa بېدە. ئوغۇزچە.//

## فَعال fəal شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

سنكارْ sïŋar سىڭار، تەرەپ، يان، چەت. سنكارْدِنْ يُرِى *sïŋardïn yorï* — چەتتىن ماڭ.

مُنكارْ muŋar بۇنىڭغا. مُنكارْ ايْدمْ *muŋar aydïm* — بۇنىڭغا ئېيتتىم.

منكارْ mïŋar بۇلاق. ئوغۇزچە.

نكان [1] yaŋan ئاقباش قاغا.

سَنكانْ saŋan: سَنكانْ نانكْ *saŋan nəŋ* — موزا تەمىدىكى ھەرقانداق نەرسە.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى چېكىتسىز، قالغان ھەرپلىرى ھەرىكىسىز بېرىلگەن. بىز بۇ سۆزنى مەنىسىگە قاراپ يازما نۇسخا 551 ـ بەت 7ـ قۇردىكى «يىنكان» سۆزى بىلەن بىر ھېسابلىدۇق ۋە ترانسكرىپسىيىدە «*yaŋan*» دەپ ئالدۇق.

## بۇ بابتىكى مىساللار

513 III

يُنكاغْ yoŋaq يوناق، چېقىمچىلىق. اَنِ يُنكـــا غْ يُنكادِي // anï yoŋaq yoŋadï — ئۇنى خانغا چاقتى، چېقىشتۇردى.

ينكـــــاقْ yaŋak, ياڭاق. ئېغىزنىڭ ئىككى تەرىپىدىكى چىشلار جايلاشقان سۆڭەك. ھەرقانداق نەرسىنىڭ يېنىغىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. ئىشىكنىڭ يان ياغىچىنى «قُبُغْ يَنكاقِي ķapuq yaŋaķï» دېيىشىمۇ مۇشۇنىڭدىن ئېلىنغان.

يَنكانْ yaŋan پىل. بۇنى ئوغۇزلار بىلمەيدۇ.

## فَعْلي fə'li شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

تَنكْرِي təŋri تەڭرى، ئەزىز ۋە ئۇلۇغ تەڭرى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

608

تُينْ تَبُغْساقْ تَنكْرِي سَفنجْ سزْ // toyïn tapuqsaķ təŋri səvinqsiz

تويىن تەڭرىگە تېۋىنغاق، لېكىن تەڭرى ئۇنىڭ بۇ ئىشىدىن مەمنۇن ئەمەس.

كاپىرلارنىڭ دىنىي باشلىقلىرى ئۇلۇغ تەڭرىگە ئىبادەت قىلىدۇ، لېكىن ئۇلۇغ تەڭرى ئۇلارنىڭ ئىشىدىن رازى ئەمەس. بۇ ماقال ئۆز ئىشىنى بەزىلەرگە ياقىدۇ، دەپ گۇمان قىلغان، ئەمما ئۆز ئىشى كىشىلەرگە ياقمىغان ئادەملەر ئۈچۈنلا ئېيتىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن: //

514 III

تُنْ كُنْ تَبُنْ تَنكْرِيكا بُيْنَمَغلْ tün kün tapun təŋrigə boynamaqïl

قُرْقُبْ انكرْ ايْمَنُو اُيْنَمَغِلْ ķorķup aŋar əymənü oynamaqïl

[تەڭرىگە تۈن - كۈن تېۋىن، بويۇنتاۋلىق قىلما،

ئۇنىڭدىن قورقۇپ ئەيمەن، ئوينىمىغىن.]

كېچە - كۈندۈز ئۇلۇغ تەڭرىگە ئىبادەت قىل، يولدىن چىقىپ ئاداشما؛

تەڭرىدىن ھايا قىل، ئۇيالغىن، قورق، ئويىنما.

خۇدا ئۇرغۇر كاپىرلار ئاسماننى «تنكْرِيْ» *taŋri* دەيدۇ. ئۇلار كۆزلىرىگە چوڭ كۆرۈنگەن ھەرقانداق نەرسىنى — ئېگىز تاغ، يوغان دەرەخلەرنىمۇ «تنكْرِيْ» *taŋri* دەيدۇ. شۇڭا، بۇنداق نەرسىلەرگە سەجدە قىلىدۇ. ئۇلار يەنە بىلىملىك ئادەمنى «تنكْرِكانْ» *taŋrikan* دەيدۇ. مۇنداق ئازغۇنلۇقتىن خۇدا ساقلىسۇن.

515 III

تُنكْرا toŋra توڭرا. بەدەندىكى كىر.//

اُنكْدا oŋda ئوڭدا. اَرْ اُنكْدا يَتّى *ər oŋda yatti* — ئادەم ئوڭدا ياتتى.

تُنكْدا toŋda دوڭدا، دۆم. ارْ تُنكْدا تُشْتِى *ər toŋda tüxti* — ئادەم دۆم چۈشتى.

تُنكْشُو tuŋxu شامدان.

جَنكْشُو qəŋxü قىسقا پاختىلىق چاپان.

جنكْشى qəŋxi چەڭشى. خوتەن بېكەسىنىڭ ئىسمى. خوتەن شۇنىڭ سەۋەبى بىلەن ئېلىنغان. كىشىلەر «جنكْشى» *qəŋxi* سۆزىنى «جمْشيدْ» *jəmxid* سۆزىنىڭ ئۆزگەرگىنى دېيىشىدۇ.

منكْكُو məŋgü مەڭگۈ، ئەبەدىي. ئەبەدىيلىك. بۇ سۆز ھەم ئىسىم، ھەم مەستەردۇر. منكْكُو اژُونْ *məŋgü azun* — مەڭگۈلۈك دۇنيا، ئەبەدىي دۇنيا. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

تُغُبْ تَقى قَلْمَدِي مَنكْكُو اَرَنْ — *tuqup taki kalmadi məŋgü ərən*

اژُونْ كُنِى يُلْدُزِي تُتْجى تُغارْ — *azun küni yulduzi tutqi tuqar*

[ئادەم تۇغۇلۇپ مەڭگۈلۈككە قالمىدى،

516 III

دۇنيانىڭ كۈنى، يۇلتۇزى دائىم تۇغۇلۇپ تۇرىدۇ.] //

زامان تەرىپلىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: كىمكى تۇغۇلسا، ئۇ مەڭگۈ ياشىمايدۇ؛ دۇنيانىڭ قۇياشى، يۇلتۇزى دائىم تۇغۇلىدۇ، ھەرگىز ئۆچمەيدۇ.

جنكْلى qəŋli: جنكْلى منكْلى *qəŋli məŋli* — لىڭگىرتاقتاق. بىر خىل باللار ئويۇنىنىڭ نامى. ئەرەبلەر بۇنى «الدَّوْداةُ» دەيدۇ.

قَنْكْلِي kˌaŋlï كۆتەك هارۋا، ئۈستىگە ئېغىر يۈك بېسىلىدىغان هارۋا.

قَنْكْلِي kˌaŋlï قاڭلى. قىپچاقلاردىن ئۇلۇغ بىر ئادەمنىڭ ئېتى.

سَلنكُو salŋu سالغا. ئىچىگە تاش سېلىپ ئاتىدىغان سالغا.

609

شُنكْلا xüŋlə شۇڭلە. ئارغۇ ئېلىدە ئۆسىدىغان بىرخىل ئوت.// يىلتىزى يېيىلىدۇ.

قلنكُو kˌalŋu لەيلەش، سۇ يۈزىدە لەيلەش. سُفْدا قلنكُــولادي *suvda kˌalŋuladï* —— سۇدا لەيلىدى، يەنى سۇ دەسسىدى.

517 III

كُزنكُو kəzŋü كۆزگۈ، ئەينەك.//



## بۇ بابتىكى مىساللار

ينكْقُو yaŋkˌu يانغۇ، ئەكس سادا. قايتقان ئاۋاز. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يَزْماسْ اَتمْ يَغْمُرْ يَنكلْماسْ بلْكا يَنكْقُو

*yazmas atïm yaǫmur yaŋïlmas bilɡə yaŋkˌu*

ئازماس مەرگەن يامغۇر، يېڭىلمەس ئالىم ئەكس سادا.

ئۇستا مەرگەن يامغۇردۇر، چۈنكى يامغۇرنىڭ نىشانغا ئالغان يېرى يەر يۈزىدۇر، يەر يۈزى ئىنتايىن كەڭدۇر، شۇنداق كەڭ جايغا ئېتىلغان نەرسە خاتا كەتمەي تېگىدۇ؛ هەرنەرسە ئۈستىدە توغرا گەپ قىلىدىغان ئالىم ئەكس سادادۇر، چۈنكى نېمە دېسەڭ شۇنى دەپ جاۋاب قايتۇرىدۇ. بۇ ماقال بىر خاتا ئىش قىلىپ قويۇپ، ئۇنىڭدىن ئۆزرە سورىغان كىشىگە نىسبەتەن ئېيتىلىدۇ.

يَلــــنكُو yalŋu يىلەڭگۈ ~ ئىلەڭگۈچ. قىزلار ئوينايدىغان بىر خىل ئويۇننىڭ نامى. ئارغامچىنىڭ ئىككى ئۇچى بىر ياغاچقا ياكى لىمغا باغلىنىدۇ، ئوتتۇرىسىغا بىر قىز ئولتۇرىدۇ، پۇتلىرى بىلەن يەرنى تېپىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بەزەن ئۆرلەپ، بەزەن پەسلەيدۇ.

يِنجكا yinqkə ئىنچىكە، نازۇك. يِنجكــا تُرْقُــو *yinqkə torkˌu* —— ئىنچىكە تورقا.

518 III

يِنجكا قِيزْ// *yinqkə kˌiz* —— نازۇك قىز. يِنجكــا كِشــي *yinqkə kixi* —— تەڭرىگە ئىبادەتلا قىلغۇچى كىشى، زاهىت.

يَنكْكا yəŋgə يەڭگە. ئاكىنىڭ خوتۇنى.

## فعالُو fəalu شەكلدىكى سۆزلەر بابى

تيـــــانكُو tayaŋu تايانغۇ، تايـانچ. بـۇ سـۆز تۇركلـەردە «حاجـــــب *ḥajip*» سـۆزى كـۆپ قوللىنىلغانـدىن كېيىن ئىستېمالدىن قالغان. بۇ سۆز «تيئْـــدي *tayandi* — تاياندى، يۆلەندى» پېئىلىدىن ياسالغان. خاقان بۇ ئادەمگە ئىشىنىدۇ، تايىنىدۇ. خەلقمـۇ ئـۆز تىلـەكلىرىنى ۋە ئىشـلىرىنى خاقانغـا تايانغـۇ ئـارقىلىق يـەتكۈزۈپ، ئۇنىڭدىن تېگىشلىك جاۋاب ئالىدىغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا تايىنىدۇ.

## بۇ بابتىكى مىسال

ينكيلا yaŋïla يېڭىدىن، يېڭىباشتىن. اُلْ ايشغْ ينكيلا قلْـــدي *ol ïxïq yaŋïla kïldï* — ئۇ ئىشنى يېڭىباشتىن قىلدى، ئىككىنچى قېتىم باشلىدى.

519 III

ئۈچ هەرپلىكلەر بابلىرى تۈگىدى.//





# تۆت ھەرپلىكلەر بابلىرى

## فَعْلَلْ fə'ləl، فَنْعَلْ fən' əl شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلىك سۆزلەر بابى

610

تَـــــنكُجْ tənggüq//تـۆمۈر ئوچـاق ۋە شـۇنىڭغا ئوخشـاش يېـرىم گـەز ئېگـىزلىكتىكى ھەرقانداق نەرسە.

سنلج [1] sənkəq سەركەچ ئالما، پىندىق ياڭىقى چوڭلۇقىدىكى بىر خىل تاتلىق ئالما.

سُنكقُر suŋk̡ur شۇڭقار. يىرتقۇچ قۇشلاردىن بىرىنىڭ نامى. ئۇ «طُغْرِيـــلْ toqril — توغرۇل» قۇشىدىن كىچىك بولىدۇ.

قُجنكار k̡oqŋar قوچقار. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

520 III

إكيِ//قُجنكار بَشي بير اَشَجْتا بِشْماسْ

*iki k̡oqŋar baxi bir əxəqtə[2] pixmas*

ئىككى قوچقارنىڭ بېشى بىر قازاندا پىشماس.

بۇ ماقال بىر شەھەردىكى ئىككى بەگ، ئىككى باشلىقنىڭ بىر - بىرى بىلەن چىقىشالمايدىغانلىقى، بىرىنىڭ بۇ يەردىن چىقىپ كېتىشى لازىملىقى ھەققىدە ئېيتىلىدۇ. قُجنكـــارْ باشـــى *k̡oqŋar baxi* — قوچقاربېشى. بىر شەھەرچىنىڭ نامى.

قنكدش k̡aŋdax قانداش. قنكـــدش قـــدش *k̡aŋdax k̡adax* — ئاتىسى بىر، ئانىسى باشقا - باشقا قېرىنداشلار. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

*k̡aŋdax kuma urur əgdix əru tartar* قنكدَشْ قُما اُرُورْ اكْدشْ اُرُو تَرْتارْ

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «سَنلج» شەكلىدە يېزىلغان. بىز مۇشۇ بابتىكى ۋەزىنگە ۋە بۇ سۆزنىڭ يازما نۇسخا 229 - بەتتىكى شەكلىگە ئاساسەن «*sənkəq*» دەپ ئالدۇق.

[2] بۇ سۆز «دىۋان»نىڭ باشقا جايلىرىدا «اَشـــجْ *əxiq* — قازان» شەكلىدە كەلگەن بولسىمۇ، بۇ يەردە «اَشَجْ *əxəq*» شەكلىدە كەلگەن، بىز ئەينەن يازدۇق.

ئاتىسى بىر، ئانىسى باشقا ـ باشقا بولغانلار ئارىلىرىدىكى ئاداۋەت تۈپەيلىدىن، بىر ـ بىرى بىلەن چىقىشالمايدۇ؛ ئانىسى بىر، ئاتىسى باشقا ـ باشقا بولغانلار ئارىلىرىدىكى مېھىر ـ مۇھەببەت تۈپەيلىدىن بىر ـ بىرىگە ياردەم بېرىدۇ.

521 III

مُنكْلُـــــغْ muŋluq مۇڭلۇق، قىينالغان، سىقىلغان. مُنكْلُـــغْ ارْ // muŋluq ər — قىينالغان ئادەم.

تنكْسُــــقْ taŋsuk تاڭسۇق. تنكْسُــــقْ نانــــتْ taŋsük nəŋ — تاڭسۇق نەرسە. ئادەم بەزى ـ بەزىدە ئېرىشىپ قالىدىغان ئېسىل تاماقلارنى «تَنكْسُــــــــقْ اَشْ taŋsuk ax — تاڭسۇق ئاش» دېيىش ئەنە شۇنىڭدىن كەلگەن.

ترْنكقْ tïrŋak تىرناق.

قرنكاق kïrŋak قىڭراق. گۆش ۋە خېمىر كېسىدىغان قىڭراق.

قزْنكُقْ[1] kazŋuk قوزۇق. قۇتۇپ يۇلتۇزىنى «تمْــرْ قزْنكُــقْ təmür kazŋuk — تۆمۈر قوزۇق» دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان. چۈنكى، ئاسمان شۇنى دەۋر قىلىپ ئايلىنىدۇ.

جنكْرقْ qïŋrak چىرقىراق. جنكْــرقْ اُونْ qïŋrak ün — چىرقىراق ئۈن، قاتتىق ۋە زىل ئاۋاز.

قنكرق kaŋruk قاڭرۇق، دىماغ.

522 III

قَنكْسقْ kaŋsïk قاڭسىق، ئۆگەي. قنكْسقْ اتا kaŋsïk ata — // ئۆگەي ئاتا. قنكْســقْ اُغْــلْ kaŋsïk oqul — ئۆگەي ئوغۇل.

قلنكُقْ[2] kalŋuk باش كېپىكى، باشتىكى كېپەك. جۇۋا ۋە تېرىلەرگە بىر شىلىمشىق نەرسە تېگىپ قورۇلۇشىدىن پەيدا بولغان پورۇملەر.

تُنكْلُكْ tüŋlük تۈڭلۈك.

جنكْلَك qiŋlək چىڭگىلەك.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «قزْنكَـــقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ يەردىكى ۋەزىننىڭ تەلىپى بويىچە ترانسكرىپسىيىدە «kazŋuk» دەپ ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «قَلنكُقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بۇ بابتىكى ۋەزىنگە توغرا كەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، بىز ترانسكرىپسىيىدە «ل ـ l» ھەرپىنى ساكىنلىق ئالدۇق.

كُنْكُلكْ kəŋlək كۆڭلەك ~ كۆينەك.

دنكال dəngəl داڭگال، چار - چاپماق (بۇغداينىڭ چار - چاپمىقى).



## بۇ بابتىكى مىساللار

يَنْكجْ yəngəq قىسقۇچپاقا. ئۇغۇزچە.

611 523 III

يلنكُوسْ yalŋus يالغۇز. يلنكُـوسْ اَرْ yalŋus ər — يالغۇز//ئادەم. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.//
ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يلنكُوسْ قازْ اُتْماسْ yalŋus kaz ətməs

يالغۇز غازنىڭ ئاۋازى چىقماس.

بۇ ماقال ئىشلاردا باشقىلاردىن ياردەم سوراشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

ينكْرقْ yaŋrak تاغلاردىكى تار ھالڭ، ئاستىدا ئېقىن ئاقىدىغان يول. ئادەم بۇنداق يەردىن سەكرەش ۋە شۇنىڭدەك ئۇسۇللار بىلەن ئۆتىدۇ.

يَنكْشَقْ yaŋxak ۋات - ۋات. يَنكْشَقْ ارْ yaŋxak ər — ۋات - ۋات ئادەم.

يلنكُقْ yalŋuk يالڭۇق. ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

يَلنكُقْ اُغْلى يُوقاذُورْ اَذْكُو اَتى قَليرْ

*yalŋuk oqlī yokażur əżgü atī kalīr*

ئادەم بالىسى يوقىلار، ياخشى ئېتى قالار.

ئادەم بالىسى ئۆلۈم بىلەن يوقىلىدۇ، ياخشىلىق قىلغان نامى قالىدۇ. بۇ ماقال كىشىلەرنى ياخشىلىق قىلىشقا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.//
524 III

يلنكُقْ yalŋuk ئىنسانىيەت، پۈتۈن ئىنسانىيەت. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «يَلنكُقْ» شەكلىدە يېزىلغان. بۇ بابنىڭ ۋەزىن تەلىپىنى ۋە بۇ سۆزنىڭ «دىۋان»نىڭ باشقا جايلىرىدىكى شەكلىنى نەزەردە تۇتۇپ، ترانسكرىپسىيىدە «*yalŋuk*» دەپ ئالدۇق.

*yaqi ərür yalŋukˌuŋ nəŋi tavar* يَغِي اَرُرْ يَلنكُقنك نانكى تَڤار
*bilik əri yaqisin nəlik savər* بِلكْ اَرِي ياغِسِنْ نالِك سَڤارْ

[ئىنسانىنىڭ مېلى - دۇنياسى دۈشمەندۇر،
ئەقىل ئىگىسى دۈشمىنىنى قانداقمۇ سۆيسۇن.]

ئادەمنىڭ مال - دۇنياسى ئۆزىگە دۈشمەندۇر، ئەقىللىق ئادەم ئۆز دۈشمىنىنى قانداقمۇ سۆيسۇن.

يَلنكُقْ yalŋukˌ دېدەك. ئوغۇز، قىپچاق ۋە سۇۋار تىللىرىدا.

يَنْكلُقْ yaŋlukˌ يېڭىلىش، خاتالىق. ئىش، سۆز، ھەرىكەت ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلاردىكى خاتالىق.




تَبْجنكْ tapqaŋ ئۇچئاياغ. ئۇستەلگە ئوخشايدىغان بىر سايمان. باغۋەن بېدىشتىكى ئۈزۈمنى شۇنىڭغا چىقىپ//تۇرۇپ ئۈزىدۇ. كەنچەكچە.
525 III

جَلْبَنكْ qalpaŋ چالپاك ~ چەلپەك. شاتراق لاي.

جفشانك qivxəŋ ئاچچىق. جفشانك جغر *qivxəŋ qaqir* — ئاچچىق شىرنە.

جَفشانك qavxaŋ شوشاڭ. قوي قىرقىيدىغان شوشاڭ. چىگىلچە.

جڤشانك qəvxəŋ كۆزى ياشاڭغىرايدىغان، كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىز ئادەم.

كفسنك kəvsəŋ كەپسەن. خامان چەشلەنگەندىن كېيىن كەلگەن كىشىلەرگە بېرىلىدىغان ئاشلىق سوۋغىتى.

سُڤْلانك suvlaŋ سۇۋاي، شاخسىز، پۇتاقسىز. سُڤْلانك يغاچ *suvlaŋ yiqaq* — سۇۋاي دەرەخ، شاخسىز، پۇتاقسىز دەرەخ.

سُڤْلانكْ suvlaŋ تۈز، بۇدۇر ئەمەس. سُڤْلانكْ سَجْ *suvlaŋ saq* — تۈز چاچ.

قلقنك kˌalkˌaŋ قالقان. بۇ سۆزنىڭ «قلقن» *kalkan* شەكلىمۇ بار.

## بۇ بابتىكى مەنقۇسلار

526 III
تيْلَنْكْ taylaŋ كېلىشكەن، زىبەك، پاكىز. تَيْلَنْكْ اَرْ taylaŋ ar — ‖ زىبەك، زىلۋا، رەڭگى 612 پاكىز، كېيىم - كېچەكى تازا ئادەم. بۇ سۆز كۆپىنچە ‖ ياشلارغا نىسبەتەن قوللىنىلىدۇ. تَيْلَنْكْ يكتْ taylaŋ yigit — كېلىشكەن يىگىت.

## بۇ بابتىكى «ج - q» لىق سۆزلەر

قَزْغَنج kazoqanq تاپاۋەت، قازانغان نەرسە.

قُرقنج korkunq قورقۇنچ.

تزْكنج təzginq تاغ ئەگىمى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ئەگرى - توقاي يول «تزْكنج يُولْ təzginq yol» دېيىلىدۇ.

## بۇ بابتىكى مىسال

يُرْكنجْ yorgənq: بۇ سۆز «تزْكنج təzginq» بىلەن بىر مەنىدىكى سۆز بولۇپ، يول ۋە باشقىلاردىكى ئەگرى - توقايلىقنى بىلدۈرىدۇ.

يُرْكنج yorgənq يۆگىمەچ. دەرەخلەرگە يۆگىلىپ ئۆسۈپ، ئۇلارنى قۇرۇتۇۋېتىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك. ‖ 527 III

## فَعْلَلُو fə'ləlu شەكلىدىكى سۆزلەر بابى

قُنكْرَغُو konraqu قوڭغۇراق.

قُنكْرَغُو konraqu قۇلاقنىڭ تۈۋىدىكى تومپىيىپ تۇرغان سۆڭەك.

سنكْرَكُو səŋrəgü ماڭقا. سكْرَكُو انْ *səŋrəgü at* — ماڭقا ئات، بۇرنىدىن ماڭقا ئېقىپ تۇرىدىغان ئات. بۇرنىدىن دائىم ماڭقا ئېقىپ تۇرىدىغان بالىنىمۇ «سنكْرَكُو *səŋrəgü* — ماڭقا» دەپ تىللايدۇ.




ينكْدكُو yiŋdəgü بالىنى تىللىغاندا «ينكْدكُو *yiŋdəgü*» دەيدۇ، بۇ «ھەي ماڭقا» دېمەكتۇر. // III 528




سنكَرْسُقْ sïŋarsuk ئىككى كىشى ئاتقا مىنگەشكەندە، مىنگەشكۈچىنىڭ ئولتۇرغان يېرى.

مُنكزكاك müŋüzgək قاداق. ئىشلەش تۈپەيلىدىن قولدا پەيدا بولىدىغان قاداق.




قَرَنكْغُو karaŋqu قاراڭغۇ.

قزنكْقُو kazaŋku چىگىچ. يىبْ قزنكْقُو بُلْدى *yïp kazaŋku boldï* — يىپ چىگىچلەشتى، يەنى يىپ يەشكىلى بولمايدىغان دەرىجىدە چىگىچلىشىپ كەتتى.



تېكىست

## بۇ بابتىكى مىسال

[529 III] يىڭىلْغانْ yaŋïloqan يېڭىلىشىدىغان، ئادىشىدىغان. يېڭىلْغانْ اَرْ // *yaŋïloqan ər* — يېڭىلىشىدىغان ئادەم، يەنى ئۆتكەن ھەرقانداق ئىشنى ئۇنتۇپ قالىدىغان ۋە ئادىشىدىغان ئادەم.

## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر

تَنكلكُج tənəlgüq سار. ئوغۇزچە.

تَنكلكُون tənəlgün سار. باشقا تۈركلەرنىڭ تىلىدا.

تنكْرِكانْ tənrikən تەڭرىگە ئىبادەت قىلىدىغان ئالىم، روھانىي، زاھىت. كاپىرلار (مۇسۇلمان بولمىغان تۈركلەر) تىلىدا.

## بۇ بابتىكى ئالتە ھەرپلىكلەر

يىڭلدُرق yaŋalduruk يامغۇرلۇق بۆك، يامغۇردىن ۋە شىۋىرغاندىن ساقلىنىش ئۈچۈن يامغۇرلۇقتا تىكىپ قويۇلغان كىگىز قالپاق.

بۇ بابتا ئىككى ساكىن بىر يەردە كەلمىدى، چۈنكى دىماغ تاۋۇشى تەلەپپۇز ئۈچۈن ئېغىردۇر.[613] // ئىككى ساكىن بىر يەردە كەلگەندە، نۇتۇقتا ئۇنى تەلەپپۇز قىلىش قىيىن بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن غۇننىلەر تىل ئۇچى ھەرپلىرى بىلەن بىللە كەلگەن. بۇنداقتا [530 III] سۆزلەش // ئاسانلىشىدۇ، بۇ ئەھۋال كەم ئۇچرايدۇ. مەسىلەن: «سُوزنكْرِي كيشي *səzəŋri kixi* — سۆزەڭگۈر ئادەم» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ سۆزدە تىل ئۇچى ھەرپلىرىدىن «ر — *r*» باردۇر. بۇنىڭ بىلەن سۆزلەش راۋانلىشىدۇ. بۇنى بىلىۋال.

[531 III] غۇننىلىك ئىسىملار بابلىرى تۈگىدى. //

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيْمِ

ئايىغۇچى، كۆيۈنگۈچى تەڭرىنىڭ ئېتى بىلەن باشلايمەن

## غۇننىلىك پېئىللار بۆلۈمى
## ئىككى ھەرپلىكلەر بابى

تىنْكْدِي tənḍi پەرۋاز قىلدى. قُشْ تنكْدي *kux tənḍi* --- قۇش پەرۋاز قىلدى. شۇنىڭدەك ئاسمانغا قارىتىپ ئېتىلغان ئوق كۆزدىن غايىب بولسىمۇ «اُقْ تنكْدي *ok tənḍi*» دېيىلىدۇ (تنكار – تنكماك *tənər - tənmək*).[1] 532 III / ·

تنكْدي tandï تاڭدى. اُلْ انكْ باشِن تنكْدي *ol anïŋ baxïn tanḍï* — ئۇ ئۇنىڭ بېشىنى لاتا بىلەن تاڭدى. ھەرقانداق نەرسىنى ئارغامچا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر بىلەن قاتتىق تاڭسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تنكارْ - تنكْماقْ *tanar - tanmak*).

تُنكْدي tonḍï توڭدى ~ توڭلىدى. سُوِقْ تُنكَدي *suv tonḍï* — سۇ توڭلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ... *ər tonḍï* --- ئادەم توڭدى، يەنى ئادەم سوغۇقتىن ئۈلگۈدەك توڭلاپ كەتتى (تُنكارْ – تُنكْماقْ *tonar - tonmak*).

سنكْدي sinḍi سىڭدى: جايلاشتى، ئورۇنلاشتى. اشْ سنكْدي *ax sinḍi* — ئاش سىڭدى، ھەزىم بولدى. سُوِقْ يِرْكا سنكْدي *suv yərgə sinḍi* — سۇ يەرگە سىڭدى. سُوزْ كُنكُلْكا سنكْدي *soz koŋülgə sinḍi* — سۆز كۆڭۈلگە ئورۇنلاشتى ۋە تەسىر قىلدى (سنكارْ – سنكْماكْ *sinər - sinmək*).

---

[1] بۇ پېئىل يازما نۇسخىدا «سنكدى، ننكدى، ننكار، ننكماك» شەكىللىرىدە يېزىلغان. ئاپتورنىڭ بۇ سۆزلەرنىڭ ئالدىغا بىر «ت» بەلگىسىنى قويۇپ «ت - t» بىلەن باشلىنىدىغان سۆزلەر دېگەن ئىشارىتىگە ئاساسەن، بىز بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامان، كەلگۈسى زامان شەكىللىرى ۋە مەستەرىنى تۈزىتىپ باش ھەرپىنى «ت» بىلەن ئالدۇق.

سنكْدىِ siŋdi يوشۇرۇندى، مۆكۈندى. اُرْدَكْ قمشْقا سـنكْدىِ ordək kamixka siŋdi — ئۆردەك قومۇشلۇققا يوشۇرۇندى.

533 III

يەنى ئۆردەك ۋە باشقىلار قومۇشلۇققا ياكى چۆپلۈككە كىرىۋالدى ۋە يوشۇرۇندى. شۇنىڭدەك ھەرقانداق بىر نەرسە بىر نەرسىگە كىرىۋالسا، مەسىلەن: بىر ئادەم بىرىنىڭ ئۆيىگە ئۇسۇپلا كىرىۋالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سِنكارْ – سِنكْماكْ siŋər - siŋmək).

مُنكْـدىِ mөŋdi مۆڭدى ~ مۆڭكۈدى. اتْ مُنكْـدىِ at mөŋdi — ئات مۆڭكۈدى (مُنكارْ – مُنكْماكْ mөŋər - mөŋmək).



## بۇ بابتىكى مىسال

614

يَنكْدىِ yəŋdi يەڭدى. ارْ انىِ يىكْـدىِ ər ani yəŋdi — ئادەم ئۇنى بىر ئىشتا يەڭدى، غەلىبە قىلدى. ئوغۇزچە ۋە قىپچاقچە (يَنكارْ – يَنكْماكْ yəŋər - yəŋmək).



## فَعَلْدىِ fəəldi شەكلىدە ھەرخىل ھەرىكىلەنگەن ئۈچ ھەرپلىك سۆزلەر بابى

534 III

تنكـردىِ təŋürdi: اَرْ اُقْ تنكـردىِ ər ok təŋürdi — ئادەم ئوقنى ئاسمانغا قارىتىپ ئاتتى، ئوق ئاسماندا غايىب بولدى. قۇش قولدىن ئۇچۇپ كېتىپ، كۆزدىن غايىب بولسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تنكرر – تنكرماك təŋürür- təŋürmək).

سنكرْدىِ siŋirdi يۇتتى. اُلْ تنْجُـو سِـنكرْدى ol tanqu siŋirdi — ئۇ لوقما يۇتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سِنكرُرْ – سِنكُرْماكْ siŋürür - siŋürmək).

سِـنكرْدىِ siŋirdi سىڭدۈردى. يـاغْىِ تَرِيكـا سِـنكرْدىِ yaoqni tərigə siŋirdi — ياغنى تېرىگە سىڭدۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سِـنكِرُرْ – سِـنكِرُْماكْ siŋürür - siŋürmək).

قُنكُـرْدىِ koŋurdi قومۇردى. ارْ يغـاجْ قُنكُـرْدىِ ər yïoqaq koŋurdi — ئادەم ياغاچ قومۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. شامال بىر نەرسىنى قومۇرۇپ تاشلىسىمۇ

شۇنداق دېيىلىدۇ (قُنكُرُرْ - قُنكُرْماقْ koŋurur - koŋurmak).

كينكُرْدِي kəŋürdi كېڭەيتتى. ارْ اڤِـنْ كينكُـرْدِي ər əvin kəŋürdi — ئادەم ئۆيىنى 535 III
كېڭەيتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كينكُرُرْ - كينكُرْماكْ kəŋürür - kəŋürmək).//

تنكزْدِي taŋïzdï ئېسىلدى، كۆپتى. ارْ اُبْكاسنْدا تنكزْدي ər opkəsində taŋïzdï — ئادەم ئاچچىقىدا ئېسىلىپ كەتتى. اُبْكـا تنكـزْدِي opkə taŋïzdï — ئۆپكە كۆپتى.

ئۇنىڭغا سىركە، قىچا قويۇپ تولدۇرۇپ پىشۇرۇلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۆپكە كۆپىدۇ (تَنكزَرْ - تَنكزْماق taŋïzar - taŋïzmak).

تَنكَشْدِي təŋəxdi تەڭلەشتى. تنكشْدي نانـكْ təŋəxdi nəŋ — نەرسە تەڭلەشتى، يەنى بىر نەرسە بىر نەرسىگە تەڭلەشتى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| مَنكْ بلا كينكشْدِي | mənin bilə kəŋəxdi |
| بلْكِي مَنكا تَنكشْدِي | bilki maŋa təŋəxdi |
| ارَنْ بلا سُنكشدِي | ərən bilə süŋüxdi |
| اَلْبْ لاْر بَشنْ اُلْ يُوارْ | 536 III alplar baxïn ol yuwar// |

[مېنىڭ بىلەن كېڭەشتى،

ئەقلى ماڭا تەڭلەشتى؛

ئەرلەر بىلەن نەيزىلەشتى،

باتۇرلار بېشىنى دومىلىتار.]

جەڭ ھەققىدە كېڭەشكەن بىر كىشى تەسۋىرلىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇ مەن بىلەن مەسلىھەتلەشتى، مېنىڭ ئەقلىم ئۇنىڭ ئەقلى بىلەن تەڭ كەلدى؛ ئۇرۇشتا پالۋانلار بىلەن نەيزىلەشتى، باتۇرلارنىڭ بېشىنى توپقا ئوخشاش دومىلاتتى (تَنكاشُورْ - تَنكَشْماكْ təŋəxür - təŋəxmək).

تُنكُشْدِي tüŋüxdi بېشىنى ساڭگىلاتتى. ارْ تُنكُشْـدي ər tüŋüxdi — ئادەم بېشىنى ساڭگىلاتتى (تُنكُشُورْ - تُنكُشْماكْ tüŋüxür - tüŋüxmək).

تُنكُشْدِي toŋuxdï: تنكز تُنكشْدي toŋuz toŋuxdï — توڭگۇز گۈلىيىپ، ئادەمگە ھۇجۇم قىلماقچى بولدى. بىرەر ئىشنى قوبۇل قىلىشتىن باش تارتىپ، بۇ ئىشنى

615

ياقتۇرماي، ئىش بۇيرۇغۇچىغا گۆلەيگەن كىشىگە «اَرْ تُنْكُشْدِي *ər toŋuxdi* —— ئادەم گۆلەيدى» دېيىلىدۇ (تُنْكُشُورْ – تُنْكُشْماقْ[1] *toŋuxur - toŋuxmak*).// 537 III

سِنْكِشْدِي siŋixdi سىڭىشتى. سُوْلَارْ قَمُغْ سِنْكِشْدِي *suvlar kamuq siŋixdi* —— سۇلار پۈتۈنلەي سىڭىشتى. ھەرقانداق سۇيۇق نەرسە باشقا نەرسىگە سىڭىشىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سِنْكِشُورْ – سِنْكِشْماكْ *siŋixür - siŋixmək*).

سُنْكُشْدِي süŋüxdi نەيزىلەشتى. اَكِّي اَرْ بِرْلَا سُنْكُشْدِي *ikki ər birlə süŋüxdi* —— ئىككى ئادەم (جەڭدە) بىر - بىرى بىلەن نەيزىلەشتى (سُنْكُشُورْ – سُنْكُشْماكْ *süŋüxür - süŋüxmək*).

كَيْنَكْشْدِي kəŋəxdi كېڭەشتى. اَلْ مَنْكَا كَيْنَكْشْدِي *ol maŋa kəŋəxdi* —— ئۇ مېنىڭ بىلەن كېڭەشتى (كَيْنَكاشُورْ – كَيْنَكاشْماكْ *kəŋəxür - kəŋəxmək*).

اُنْكُقْتِي oŋuk̦tï ئۆڭدى. اَنِنْكْ يُوزِي اُنْكُقْتِي *anïŋ yüzi oŋuk̦tï* —— ئۇنىڭ يۈزى ئۆڭدى، يەنى كېسەل ۋە باشقا سەۋەبلەردىن ئۇنىڭ يۈزى تاتاردى. بَرْجِنْ اُنْكُقْتِي *barqïn oŋuk̦tï* —— يىپەك رەخت ئۆڭدى، يەنى يىپەك رەختنىڭ پېتى، گۈزەللىكى، رەڭگى كەتتى (اُنْكُقارْ – اُنْكُقْماقْ *oŋuk̦ar - oŋuk̦mak*). ھەرقانداق نەرسە مۇشۇنداق بولۇپ قالسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.// 538 III

مُنْكُقْتِي muŋuk̦tï مۇڭلاندى. اَرْ مُنْكُقْتِي *ər muŋuk̦tï* —— ئادەم مۇڭلاندى، قايغۇغا چۆمدى (مُنْكُقارْ – مُنْكُقْماقْ *muŋuk̦ar - muŋuk̦mak*).

اُنْكُلْدِي oŋuldï ئوڭلاندى، ساقايدى. سُكَلْ اُنْكُلْدِي *sokəl oŋuldï* —— كېسەل ئوڭلاندى، ساقايدى. اِيشْ اُنْكُلْدِي *ïx oŋuldï* —— ئىش ئوڭلاندى، يەنى چىگىچ ئىش ئوڭلاندى (اُنْكُلُورْ – اُنْكُلْماقْ *oŋulur - oŋulmak*).

اُنْكُلْدِي üŋüldi ئويۇلدى. يِغاچْ اُنْكُلْدِي *yïqaq üŋüldi* —— ياغاچ ئويۇلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُنْكُلُورْ – اُنْكُلْماكْ *üŋülür - üŋülmək*).

تَنْكُلْدِي taŋïldï تېڭىلدى. تَنْكُلْدِي باشْ *taŋïldï bax* —— باش تېڭىلدى. ھەرقانداق نەرسە يىپ بىلەن تېڭىلسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَنْكُلُورْ – تَنْكُلْماقْ *taŋïlur - taŋïlmak*).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ك – *k*» بىلەن يېزىلىپ كېيىن «ق – *k̦*»غا ئۆزگەرتىلگەن. بىز ئۆزگەرتىلگىنى بويىچە ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

تُنكُلْدِي tüŋüldi توڭۇلدى، ئۈمىدىنى ئۈزدى. ارْ ايشْتِنْ تُنكُلْدِي ər ixtin tüŋüldi — ئادەم ئىشتىن ئۈمىدىنى ئۈزدى.

539 III

تَنكَنْدِي taŋïndï تېڭىۋالدى. اَرْ بَشِنْ تَنكَنْدِي // ər baxïn taŋïndï — ئادەم بېشىنى تېڭىۋالدى (تَنكَنُورْ – تَنكَنْماقْ taŋïnur - taŋïnmak).

## بۇ بابتىكى مۇزائەفلەر

تُنكُتِّي tüŋütti ساڭگىلاتتى. ارْ بشِنْ تُنكُتِّي ər baxïn tüŋütti — ئادەم بېشىنى ساڭگىلاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُنكُتُورْ - تُنكُتْماكْ tüŋütür - tüŋütmək).

تنكتِّي təŋitti ئاسمانغا قارىتىپ ئاتتى. اَرْ اُقِنْ تنكتِّي ər okïn təŋitti — ئادەم ئوقىنى ئاسمانغا قارىتىپ ئاتتى (تَنكتُورْ – تنكتْماكْ təŋitür - təŋitmək).

كِينكتِّي kəŋitti كېڭەيتتى. ارْ اڤِنْ كِينكتِّي ər əvin kəŋitti — ئادەم ئۆيىنى كېڭەيتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كِينكتُورْ – كِينكتْماكْ kəŋitür - kəŋitmək).

## تۆت ھەرپلىكلەر

540 III

كِينكادِي kəŋədi كېڭەشتى، مەسلىھەتلەشتى. اُلْ منكا // كِينكادِي ol maŋa kəŋədi — ئۇ (ئۆزىنىڭ ئىشىنى) مەن بىلەن كېڭەشتى (كِينكَارْ – كِينكامَاكْ kəŋər - kəŋəmək).

616

كِينكُودِي kəŋüdi كېڭەيدى. يِرْ كِينكُودِي yər kəŋüdi — يەر كېڭەيدى.// باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كِينكُورْ – كِينكُوماكْ kəŋür - kəŋümək).

## بۇ بابتىكى باش ۋە ئاخىرى ھەرپى ئىللەتلىك سۆز

يُنكادِي yoŋadï يونىدى، چاقتى. اَلْ انِى بَكْكَا يُنكَادِي ol anï bəɣkə yoŋadï — ئۇ ئۇنى بەگكە چاقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُنكَرْ – يُنكَامَاقْ yoŋar - yoŋamak).

## فَعْلَلْدِي fə'ləldi شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىلەنگەن تۆت ھەرپلىك سۆزلەر بابى

541 III

تُنكترُدِي[1] təŋtürdi ئۇچۇردى. اُلْ قُشْ تُنكترُدِى// ol kux təŋtürdi — ئۇ قۇش ئۇچۇردى، يەنى قۇشنى قولىدىن ئۇچۇرۇۋەتتى. ئوقنى ئاسمانغا قارىتىپ ئاتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَنكْتُرُرْ – تَنكْتُرْماكْ təŋtürür - təŋtürmək).

تْنكْدرْدى təŋdərdi تۆگۈتەردى ~ ئۆگۈتەردى. اُلْ اَياقْ تُنكْدرْدِي ol ayak toŋdərdi — ئۇ ئاياق (قاچا) ئۆگۈتەردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (تُنكْدرْرْ – تُنكْدرْماكْ təŋdərür - təŋdərmək).

سِنكْدُرْدِي siŋdürdi سىڭدۇردى: يوشۇردى. سُجِكْ اَشِغْ سِنكْدُرْدِى süqik axïq siŋdürdi — شاراب ئاشنى سىڭدۇردى (سِنكْدُرْرْ – سِنكْدُرْماكْ siŋdürür - siŋdürmək). اُلْ انِى اَفْكَا سِنكْدُرْدِى ol anï əvgə siŋdürdi — ئۇ ئۇنى ئۆيگە كىرگۈزدى، يوشۇردى.

مُنكْقَرْدِي muŋkardï مۆڭلاندۇردى، قايغۇغا سالدى. اُلْ انِى مُنكْقَرْدِي ol anï muŋkardï — ئۇ ئۇنى مۆڭلاندۇردى (مُنكْقَرُرْ – مُنكْقَرْماقْ muŋkarur - muŋkarmak).//

542 III

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ ئۆتكەن زامانى «تنكردى» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ كەلگۈسى زامان شەكلى ۋە مەستىرى «تَنكْتُرُرْ – تَنكْتُرْماكْ» شەكلىدە بېرىلگەن. شۇڭا، «təŋtürdi» دەپ ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

تنْكَـــــرْدي tәngәrdi تەڭلەشتۈردى. اُلْ بِــــيرْ نـــــانكْنِ بيرْكـــــا تنْكـــــرْدي — ol bir nәŋni birgә tәngәrdi ئۇ بىر نەرسىنى بىر نەرسىگە تەڭلەشتۈردى (تَنْكرُورْ – تَنْكرْماكْ tәngәrür - tәngәrmәk).

تَنكْلَشْدي tәŋlәxdi تەڭلەشتى. بيرْ نانكْ بيرْكا تَنكْلَشْــدي — bir nәŋ birgә tәŋlәxdi بىر نەرسە بىر نەرسىگە تەڭلەشتى (تنكْلشْورْ – تنكْلشْماكْ tәŋlәxür - tәŋlәxmәk).

تنكْلَشْدي tïŋlaxdï تىڭلاشتى ~ تىڭشاشتى، ئاڭلاشتى. اُلْ منكْ بِــرْلا سُــوزْ تنكْلَشْــدي — ol mәniŋ birlә sөz tïŋlaxdï ئۇ مېنىڭ بىلەن سۆز تىڭشاشتى، تىڭشىشىپ باقتى (تنكْلَشُورْ – تِنكْلَشْماقْ tïŋlaxur - tïŋlaxmak).

تَنكْلشْـــــدي taŋlaxdï تاڭ قېلىشتى، ھەيران قېلىشتى. كِشــــيلارْ بُـــو ايشــــغْ تَنكْلَشْدي — kixilәr bu ïxïq taŋlaxdï كىشىلەر بۇ ئىشتىن تاڭ قېلىشتى (تَنكْلشُورْ – تنكْلشْماقْ taŋlaxur - taŋlaxmak). شېئىردا مۇنداق كەلگەن: 543 III //

| | |
|---|---|
| اُردي بُلتْ انكْرَشُو | әrdi bulït ïŋraxu |
| اقتِي اقن مُنكرشو | aktï akïn mәŋrәxü |
| قَلْدي بُدُنْ تَنكْلَشُو | kaldï bodun taŋlaxu |
| كُكْرَرْ تَقي مَنكْرَشُورْ | kөkrәr takï maŋraxur |

[بۇلۇت ئىڭرىشىپ ئۆرلىدى،
ئېقىن شارقىرىشىپ ئاقتى؛
خەلق ھەيران بولۇپ قالدى،
گۈركىرەر، تېخى چاقنىشار.]

يامغۇر تەرىپلىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: گۈلدۈرلەيدىغان بۇلۇتلار ئۆرلىدى، ئۇنىڭدىن شارقىراپ سەللەر ئاقتى؛ بۇنىڭدىن كىشىلەر تاڭ قېلىشتى، بۇلۇتلار گۈلدۈرلەۋاتىدۇ، چاقماق چېقىۋاتىدۇ.

مَنكْدَشْدي mәŋdәxdi يىپ سېلىشتى. اِكّي اُراغتْ منكْدشْدي — ikki uraoqut mәŋdәxdi ئىككى خوتۇن 544 III // يىپ سېلىشتى، يەنى يىپ بىلەن بىر - بىرىنىڭ يۈزىدىكى تۈكلەرنى ئېلىشتى (مَنكْدَشُورْ – مَنكْدَشْماكْ mәŋdәxür - mәŋdәxmәk).

## بۇ بابتىكى باشقا بىر تۈر//617

مُنكشْدِي mingəxdi مىنگەشتى. اُلْ مناكْ بِرْلا مُنكشْدِي *ol mənig birlə mingəxdi* — ئۇ مېنىڭ بىلەن مىنگەشتى، ئاتقا مىنگەشتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (مُنكشُورْ — مُنكشْماكْ *mingəxür - mingəxmək*).

كُنكْرَنْدِي künrəndi گۇڭرىدى، غوتۇلدىدى. ارْ ايشْ قا كُنكْرَنْدِي *ər ixka künrəndi* — ئادەم ئىشقا ئۇنىماستىن غوتۇلدىدى (كُنكْرَنُورْ — كُنكْرَنْماكْ *künrənür - künrənmək*).

كينكْرُنْدِي kənründi كەڭرىپ كەتتى، بىيىدى، باياشاتلاندى. اُلْ كينكْرُنْدِي *ol kənründi* — ئۇ (بىر مەزگىل) 545 III//باياشاتلاندى (كينكْرُنُورْ - كينكْرُنْماكْ *kənrünür - kənrünmək*).

تنكْلَنْدِي tənləndi تەڭلەندى، ئويلاندى. ارْ ايشنْ تنكْلَنْدِي *ər ixin tənləndi* — ئادەم ئىشنى ئويلاندى (تَنكْلَنُورْ – تَنكْلَنْماكْ *tənlənür - tənlənmək*).

## بۇ بابتىكى مىساللار

ينكْشُرْدِي yinxürdi تەڭشىدى، ئارىلاشتۇردى. اُلْ اسكْ سُوقُغْ تُمْلُغْقا ينكْشُرْدِي *ol isig suvuq tumluqka yinxürdi* — ئۇ ئىسسىق سۇنى (ئىللىسۇن دەپ) سوغۇق (سۇ)قا ئارىلاشتۇردى (يىكْشُرُرْ - ينكْشُرْماكْ *yinxürür - yinxürmək*).

يَنكْقُرْدِي yankurdi: ارْ يَنكْقُرْدِي *ər yankurdi* — ئادەم غايىبتىن بىر ئاۋاز ئاڭلىغاندەك ياكى بىر نەرسە سەزگەندەك ئويغاق - بۇياققا قارىدى (ينكْقُرارْ يَنكْقُرْماقْ *yankurar - yankurmak*). 546 III//

---

① يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ بىرىنچى ھەرپى ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. «دىۋان»دا بۇ پېئىلنىڭ زەممە بىلەن تەلەپپۇز قىلىنىدىغان تۈرىمۇ ئۇچرايدۇ، بىز بۇ يەردە كەسرىنى ئاساس قىلدۇق.

## فَعْلادِي fə'ladi شەكلىدە ھەر خىل ھەرىكىتلىك سۆزلەر بابى

سُنكْدادِي sondadï سوقۇلدى، كەينىگە چۈشتى، ئىزمۇئىز قوغلىدى. اُلْ يغِيى سُنكْدادِي ol yaqïnï sondadï — ئۇ دۈشمەننى ئىزمۇ ئىز قوغلىدى. ھەرقانداق نەرسىنى قولغا چۈشۈرۈش ئۈچۈن، ئۇنىڭ كەينىگە چۈشىشمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (سُنكْدار - سُنكْداماقْ sondar - sondamak).

منكْـــــدادِي məndədi يۈلىدى، يۇلۇندى. اُلْ انــــكْ ســــجِنْ منكْــــدادِي ol anïŋ saqïn məndədi — ئۇ ئۇنىڭ چېچىنى يۈلدى. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | | |
|---|---|---|
| اذُم بَربْ سُنكْدادِي | użu[1] barïp sondadï | [كەينىدىن بېرىپ قوغلىدى، |
| تكر تُرب انكْددِي | təgrə turup andïdï | چۆرىدەپ تۇرۇپ پايلىدى، |
| سَجن قرا مَنكْدَدِي | saqïn kïra məndədi | چېچىنى قىرىپ يۈلۈشتى، |
| ارزُلَيُو اَر اقار // 547 III | arzulayu ər avar | ئادەملەر چىلبۆرىدەك ئولاشتى.] |

بىر بەگنى يەڭگەن ئادەم ھەققىدە مۇنداق دېيىلىدۇ: ئارقىسىدىن پايلاپ باردى، ئۇنى ھىيلە بىلەن قولغا چۈشۈرۈش ئۈچۈن ئادەملەرنى ئەۋەتىپ ئۇنىڭ ئەتراپىنى ئورىۋالدى، ئۇنىڭ چاچلىرىنى يۈلدى. شائىر بۇ يەردە ئادەملەرنىڭ يىغىلغانلىقىنى چىلبۆرىلەرنىڭ توپلانغانلىقىغا ئوخشىتىدۇ. چۈنكى، چىلبۆرىلەر يالغۇز ئادەمنى ئۇچرىتىپ قالسا، ئۇنى چۆرىدىۋېلىپ يەيدۇ (منكْدار - منكْــــداماكْ məndər - məndəmək).

جنكْرَدِي qïŋradï جىرىڭلىدى. اُلْ قُنكْراغُو جنكْرَدِي // 548 III ol koŋraqu qïŋradï — قوڭغۇراق

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «اذُم» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ سۆزنى ئەرەبچىسىگە ئاساسەن، «ئارقا، كەينى» مەنىسىدىكى «اُذُ użu» دەپ ئالدۇق.

جىرىڭلىدى[1]. يۇگەن جىرىڭلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جنكْرارْ – جنكْراماقْ qïŋrar- qïŋramak). شۇنىڭغا ئوخشايدىغان ھەرقانداق ئاۋازغىمۇ مۇشۇ سۆز ئىشلىتىلىدۇ. 618 //

سُنكْرادي soŋradï كەينىگە تارتتى، ئارقىغا سۆرىدى. ارْ ايشْقا سُنكْرادي ər ïxka soŋradï — ئادەم ئىشنى كەينىگە تارتتى، يەنى ئىش قىلىشقا ئۇنىماي، سۆز ياندۇردى (سُنكْرارْ – سُنكْراماقْ soŋrar - soŋramak).

قُنكْرادي k̦oŋradï غورۇڭلىدى، يوغىنىدى؛ قوڭۇرلاشتى. اُغْلانْ اُونِ قْنكْرادي ooqlan üni k̦oŋradï — بالىنىڭ ئۈنى غورۇڭلىدى. بۇ، بالا بالاغەتكە يەتكەندە يۈز بېرىدۇ. قُوىْ قُنكْرادي k̦oy k̦oŋradï — قوي قوڭۇرلاشتى، قوڭۇر رەڭگە كىردى (قُنكْرارْ – قُنكْراماقْ k̦oŋrar - k̦oŋramak). 549 III //

مَنكْرادي maŋradï ماڭرىدى ~ ۋارقىرىدى. ارْ منكْرادي ər maŋradï — ئادەم ۋارقىرىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (مَنكْرارْ – مَنكْراماقْ maŋrar - maŋramak).

مُنكْرادي moŋrədi موڭرىدى ~ مۆرىدى. اُوذْ مُنكْرادي uż moŋrədi — ئۆي مۆرىدى (مُنكْرارْ – مُنكْراماكْ moŋrər - moŋrəmək).

منكْزادي məŋzədi مەڭزىدى، ئوخشىدى. بِرْ نانْكْ بيرْكا مكْزادي bir nəŋ birgə məŋzədi بىر نەرسە بىر (نەرسە)گە ئوخشىدى (مَنكْزارْ – مَنكْزاماكْ məŋzər - məŋzəmək).

تَنكْلادي taŋladï تاڭ قالدى، ھەيران قالدى. ارْ ايشْغْ تَنكْلادي ər ïxïq taŋladï — ئادەم بىر ئىشتىن تاڭ قالدى (تَنكْلارْ – تَنكْلاماقْ taŋlar - taŋlamak).

تَنكْلادي təŋlədi تەڭلىدى، تەڭ قىلدى. بِيرْ نانكْ بيرْكا تَنكْلادي bir nəŋ birgə təŋlədi — بىر نەرسىنى بىر (نەرسە)گە تەڭ قىلدى (تَنكْلارْ – تَنكْلاماكْ təŋlər - təŋləmək). 550 III //

تِنكْلادي tïŋladï تىڭلىدى ~ تىڭشىدى، ئاڭلىدى. ارْ سُوزْ تنكْلادي ər soz tïŋladï — ئادەم سۆز تىڭشىدى (تنكْلارْ – تنكْلاماقْ tïŋlar - tïŋlamak).

---

[1] بۇ جۈملىنىڭ ئەرەبچىسى «صَوَّتَ الْجَلاجِل — قوڭغۇراق جىرىڭلىدى» دەپ بېرىلگىنىگە قارىغاندا، بۇ يەردە «أُلْ ol» سۆزى ئوشۇقچە يېزىلىپ قالغان.

سنكْلادِي saŋladï ساڭقىدى، ماياقلىدى. چىچتى. قُشْ سنكْلادِي kux saŋladï — قۇش ماياقلىدى (سَنكْلارْ – سَنكْلاماقْ saŋlar - saŋlamak).




ينكْرادِي yaŋradï ياڭرىدى، ئاۋاز چىقاردى؛ ئېيتىپ سالدى. اَلْ بِيرْ سْوزْ ينكْرادِي ol bir søz yaŋradï — ئۇ (يوشۇرۇشقا تېگىشلىك) بىر سۆزنى ئېيتىپ سالدى (يَنكْرارْ – يَنكْراماقْ yaŋrar - yaŋramak).

يُنكْلادِي yuŋladï قىرقىدى، يۇڭ قىرقىدى. اُلْ قُوْيُنْ يُنكْلادِي ol koyun yuŋladï — ئۇ قوينى قىرقىدى (يُنكْلارْ – يُنكْلاماقْ yuŋlar - yuŋlamak).// III 551




تنكيلادِي tïŋïladï تىرىڭلىدى. بانكْ تنكيلادِي naŋ tïŋïladï — نەرسە تىرىڭلىدى، يەنى ھاۋانچىغا ئوخشاش ئېغىر نەرسە يەرگە چۈشۈپ، تىرىڭلىغان ئاۋاز چىقاردى (تِنكيلارْ – تِنكيلاماكقْ tïŋïlar - tïŋïlamak[1]).

جَنكِيلادِي qaŋïladï چاڭىلدىدى، غىڭشىدى. اِتْ جَنكِيلادِي it qaŋïladï — ئىت غىڭشىدى، يەنى ئىت تاياق يېگەندە غىڭشىدى. بۇ ھاۋشىشتىن تۆۋەنرەك بىر ئاۋازدۇر. بىر ئادەم يامان سۆز قىلىپ كوتۇلداۋەرسىمۇ «تَلِمْ جَنكيلادنكْ təlim qaŋïladïŋ — تولىمۇ چاڭىلدىدىڭ» دېيىلىدۇ (جنكيلارْ – جنكيلاماقْ qaŋïlar - qaŋïlamak).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ك – k» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ق – k»غا ئۆزگەرتىلگەن. بىز بۇ پېئىلنىڭ مەستىرىنى ئۆزگەرتىلگىنى بويىچە «ق – k» بىلەن ئالدۇق.

552 III

سُنكُولادِي sünüladi نەيزىلىدى، نەيزە سانجىدى. ‖اُلْ انِى سُنكُولادِى ol ani sünüladi — ئۇ ئۇنى نەيزىلىدى، ئۇنىڭغا نەيزە سانجىدى (سُنكُولارْ — سُنكُولاماكْ sünülər - sünüləmək).

سِنكِيلادِي siŋiladi غىڭشىدى؛ زىڭىلدىدى؛ سوۋۇدى. اِتْ سِنكِيلادِي it siŋiladi — ئىت غىڭشىدى، ئىت سوغۇقتا غىڭشىدى. سُوِڤْ سِنكِيلادِي ‖suv siŋiladi[619] — سۇ مۇز قاتقۇدەك دەرىجىدە سوۋۇدى. قُلاقِمْ سِنكِيلادِي kulakim siŋiladi — قۇلىقىم زىڭىلدىدى (سِنكِيلارْ — سِنكِيلاماقْ siŋilar - siŋilamak).

تُنكَالادِي toŋaladi باتۇرلۇق قىلدى. ارْ تُنكَالادِي ər toŋaladi — ئادەم باتۇرلۇق قىلدى، يەنى ئادەم باتۇرلار ۋە پالۋانلارنىڭ ئىشىنى قىلدى (تُنكالَرْ — تُنكالاماقْ toŋalar - toŋalamak).

مَنكِيلادِي məŋilədi مېڭە يېدى. ارْ منكِيلادِي ər məŋilədi — ئادەم مېڭە يېدى. بۇنىڭ تېگى مۇنداق: بۇ سۆز ئەرەبلەرنىڭ «طُوبى لَكَ» دېگەن سۆزىگە ئوخشايدۇ. مېڭە ئۇچۇنلا قوي سويۇش مېڭىنىڭ قويىنىڭ‖ 553 III ئەڭ قەدىرلىك يېرى بولغانلىقىدىندۇر. بىركىمنىڭ ھۆرمىتىگە قوي سويۇپ، مېڭىسىنى تەقدىم قىلىش ئەڭ چوڭ ھۆرمەت ھېسابلىنىدۇ. كېيىن بۇ سۆز ياخشى غىزا - تائاملارغا ئېرىشكەن ئادەملەرگىمۇ قوللىنىلىدىغان ئىسىم بولۇپ كەلگەن. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

| | |
|---|---|
| انِى يتبْ سُنكُولادِي | ani yətip sünülədi |
| بَشِنْ يَنْدُرُو يَنكِيلادِي | baxin yandru yaŋiladi |
| اَرَنْ بابابُى مُنكِيلادِي | ərən bayup məŋilədi |
| اَنكْ اَلْبِنْ قَرا بُغْدِي[1] | 554 III<br>aniŋ alpin kira booqdi‖ |

---

[1] بۇ شېئىردا بىر قانچىلىگەن ئېنىقسىزلىق بار. بۇلار تۆۋەندىكىچە بىر تەرەپ قىلىندى. بىرىنچى، ئىككىنچى مىسرادىكى «يَنْدُرُو» شېئىرنىڭ ۋەزىن ئېتىبارى بىلەن «yandru» دەپ ئېلىندى؛ ئىككىنچى، ئۈچىنچى مىسرادىكى «بابِى» سۆزى ئەرەبچىسىگە قاراپ بېسىم ئاتالايىنىڭ ئىزاھى بويىچە «bayup — باي بولۇپ» دەپ ئېلىندى؛ ئۈچىنچى، يەنە شۇ ئۈچىنچى مىسرادىكى «مُنكِيلادِي» سۆزى «məŋilədi» دەپ ئېلىندى. چۈنكى، بۇ شېئىر «مَنكِيلادِي məŋilədi — مېڭە يېدى» دېگەن سۆزگە مىسال قىلىپ ئېلىنغان؛ تۆتىنچى، تۆتىنچى مىسرادىكى «قَرا» سۆزى ئەرەبچىسىگە ئاساسەن، «قىرىش» مەنىسىدە «kira» دەپ ئېلىندى.

[ئۇنىڭغا يېتىپ نەيزىلىدى،
يارىسىنى يەنە يېڭىلىدى:
باتۇرلار بېيىپ مېڭە يېدى،
ئۇنىڭ باتۇرلىرىنى قىرىپ بوغدى.]

قوشۇننى يەڭگەن بىر ئادەم تەرىپلىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇ ئۇنىڭغا يېتىشىۋېلىپ نەيزە سانجىدى، ئۇنىڭ يارىسىنى يېڭىلىدى؛ بۇلاپ ـ تالاپ كەلگەن ماللىرىدىن ئادەملىرىنى بەھرىمەن قىلدى، دۈشمەن باتۇرلىرىنى قىرىپ، بوغدى.




يِنكِيلادِي yaŋïladï يېڭىلىدى. اُلْ تُونِنْ يِنكِيلادِي *ol tonïn yaŋïladï* — ئۇ تونىنى يېڭىلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يَنكِيلارْ – يَنكِيلاماقْ *yaŋïlar - yaŋïlamak*).// III 555




يَشانكُرْدِي yaxaŋurdï ياشاڭغىرىدى. اَنِكْ كُوزِي يَشانكُرْدِي *aniŋ kɵzi yaxaŋurdï* — ئۇنىڭ كۆزى (كۆن نۇرىدىن) ياشاڭغىرىدى (يَشانكُرْ – يَشانكُرْماقْ *yaxaŋurur*[1] *- yaxaŋurmak*).

---

[1] بۇ پېئىلنىڭ كەلگۈسى زامان شەكلى «يَشانكُرْ» شەكلىدە بېرىلگەن. بىز ترانسكرىپسىيىدە توغرىلاپ «*yaxaŋurur*» دەپ ئالدۇق.

## بۇ بابتىكى بەش ھەرپلىكلەر

تنكُرْلَنْدى tüŋürləndi: اُلْ مَنكَا تنكُرْلَنْدى ol maŋa tüŋürləndi — ئۇ ئۆزىنى ماڭا قۇدا ھېسابلىدى (تُنكُرْلَنُورْ – تُنكُرْلَنْماكْ tüŋürlənür - tüŋürlənmək).

سنكرْلَنْدى siŋirləndi سىڭىرلەندى، سىڭىر كۆپەيدى. اَتْ سِنكِرْلَنْدى ət siŋirləndi — ئەت (گۆش)تە سىڭىر كۆپەيدى. يَا سِنكِرْلَنْدى ya siŋirləndi — ياغا 556 III سىڭىر// يۆگەلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سِنكِرْلَنُورْ – سِنكِرْلَنْماكْ siŋirlənür - siŋirlənmək).

منكزْلَنْدى məŋizləndi مەڭىزى گۈزەللەشتى، چىرايلىقلاشتى. كِشى مَنكِزْلَنْدى kixi məŋizləndi — ئادەم چىرايلىقلاشتى، يەنى ئادەمنىڭ مەڭىزى گۈزەللەشتى (مَنكزْلَنُورْ – مَنكزْلَنْماكْ məŋizlənür - məŋizlənmək).

مُنكُزْلَنْدى müŋüzləndi مۈڭگۈز چىقاردى. قُزِى مُنكُزْلَنْدى kozi müŋüzləndi — قوزا مۈڭگۈز چىقاردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (مُنكُزْلَنُورْ – مُنكُزْلَنْماكْ müŋüzlənür - müŋüzlənmək).

سُنكُوكْلَنْدى soŋükləndi: اُغْلانْ سُنكُوكْلَنْدى oqlan soŋükləndi 620 بالىنىڭ سۆڭەكلىرى چوڭايدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُنكُوكْلَنُورْ – سُنكُوكْلَنْماكْ soŋüklənür - soŋüklənmək).

كُنكُلْلَنْدى kөŋülləndi كۆڭۈلشىدى. اَرْ اِيشقا كُنكُلْلَنْدى ər ixka kөŋülləndi — ئادەم ئىشقا كۆڭۈلشىدى، يەنى ئىشلەشكە بەل باغلىدى. بالا ئەقىلگە كىرسە ۋە زېرەكلەشسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (كُنكُلْلَنُورْ – كُنكُلْلَنْماكْ kөŋüllənür - kөŋüllənmək). 557 III //

سنكلْلَنْدى siŋilləndi سىڭىل قىلدى. اُلْ قِزِغْ سِنكِلْلَنْدى ol kiziq siŋilləndi — ئۇ (بىر) قىزنى (دېدەكنى) سىڭىل قىلدى (سِنكِلْلَنُورْ – سِنكِلْلَنْماكْ siŋillənür - siŋillənmək).




تُنكُرْلادِي tüŋürlədi : اُلْ مِنِي تُنكُرْلادِي *ol məni tüŋürlədi* — ئۇ مېنى ئۆزىنىڭ قۇدىسى ھېسابلىدى، قۇدىسى قاتارىدا كۆردى (تُنكُرْلارْ – تُنكُرْلاماكْ *tüŋürlər - tüŋürləmək*).

سِنكَرْلادِي sïŋarladï يالغۇز كۆردى، بوزەك تاپتى. اُلْ اَنِي سِنكَرْلادِي *ol anï sïŋarladï* — ئۇ ئۇنى يالغۇز، يار - يۆلەكسىز ۋە ئاجىز كۆرۈپ، ئۇنىڭدىن ئۈچ ئالدى (سِنكَرْلارْ – سِنكَرْلاماقْ *sïŋarlar - sïŋarlamak*).

سِنكِرْلادِي siŋirlədi سىڭىرلىدى. اُلْ ياسِنْ سِنكِرْلادِي *ol yasïn siŋirlədi* — ئۇ يانى سىڭىرلىدى، يەنى ياغا سىڭىر يۆگىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سِنكِرْلارْ – سِنكِرْلاماكْ *siŋirlər - siŋirləmək*).//

558 III

كِنكِرْسِيدِي kəŋirsidi قاڭسىدى. اشجْ كِنكِرْسِيدِي *əxəq kəŋirsidi* — قازاننىڭ تېگىدىكى نەرسە قاڭسىدى، يەنى كۆيگەن پۇراق چىقتى (كِنكِرْسِيرْ – كِنكِرْسِيماكْ *kəŋirsir - kəŋirsimək*).

بَلِنكْلادِي bəliŋlədi چۆچۈدى، ئۈركۈدى. ارْ بَلِنكْلادِي *ər bəliŋlədi* — ئادەم بىرەر قورقۇنچ سەۋەبىدىن ئۇيقۇسىدىن چاچراپ تۇردى. ھەرقانداق بىر ھايۋان تۇيۇقسىز بىر نەرسىدىن ئۈركۈپ، سەكرەپ كەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَلِنكْلارْ – بَلِنكْلاماكْ *bəliŋlər - bəliŋləmək*).

تُلُنكْلادِي tuluŋladï: اُلْ قُلِنْ تُلُنكْلادِي *ol kulïn tuluŋladï* — ئۇ قۇلىنىڭ قولاق تۈۋىگە مۇشتلىدى (تُلُنكْلارْ – تُلُنكْلاماقْ *tuluŋlar - tuluŋlamak*).

## بۇ بابتىكى بەش ھەرپلىكلەر

سَرِنكُولادِي sərŋülədi سىيرىلدى، تېيىلدى. اَرْ سَـرِنكُولادِي ər sərŋülədi — ئادەم تېيىلدى، يەنى ئادەم مۇز ئۈستىدە تېيىلىپ كەتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَرِنكُولارْ – سَرِنكُولاماكْ[1] sərŋülər - sərŋüləmək).// 559 III

سَلنكُولادِي salŋuladï ساڭگىلىدى: سالغا ئاتتى. اُزُمْ سَلنكُولادِي üzüm salŋuladï — ئۈزۈم ساڭگىلىدى، يەنى ئۈزۈم ساپلىرى بېدىشتە ساڭگىلىدى. ھەرقانداق بىر نەرسە يۇقىرىدىن پەسكە ساڭگىلاپ تۇرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اَرْ اِتغْ سلنكُولادِي ər ïtïq salŋuladï — ئادەم ئىتقا سالغا ئاتتى (سَلنكُولارْ – سَلنكُولاماقْ salŋular - salŋulamak).

قَلنكُولادِي kalŋuladï سۇ دەسسىدى. اَرْ سُقْدا قلنكُولادِي ər suvda kalŋuladï — ئادەم سۇدا سۇ دەسسىدى، بۇ ئادەمنىڭ پۇتلىرىنى ھەرىكەتلەندۈرۈپ، مۈرىلىرىنى مىدىرلىتىپ، سۇ ئىچىدە ئۆرە تۇرۇشىدۇر// 621 (قَلِنكُولارْ – قَلنكُولاماقْ kalŋular - kalŋulamak).

## بۇ بابتىكى مىساللار

يَنكْقُولادِي yaŋkuladï ئاۋاز قايتۇردى، ئەكس سادا چىقاردى. تَاغْ يَنكْقُولادِي taq yaŋkuladï — تاغ ئەكس سادا// 560 III چىقاردى. بۇ، سەن چىقارغان ئاۋازنىڭ ئۆزۈڭگە ئەينەن قايتىپ ئاڭلىنىشىدۇر. اَرْ قُلاقِي يَنكْقُولادِي ər kulakï yaŋkuladï — ئادەم قۇلىقى بىرەر ئاۋازنى ئاڭلىغاندەك ياكى بىرەر نەرسىنى سەزگەندەك ئۇياق – بۇياققا قارىدى (يَنكْقُولارْ – يَنكْقُولاماقْ yaŋkular - yaŋkulamak).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىل ئاۋال «ق – k» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ك – k»گە ئۆزگەرتىلگەن. بىز «ك – k»نى ئىناۋەتلىك ھېسابلىدۇق.

يلنكُـــــــولادى yalŋuladï ئىلەڭگۈچ ئۇچتى، گۈلەڭگۈچ ئۇچتى. قيــــزْ يىنكَــــــوِلادى قىز ئىلەڭگۈچ ئۇچتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. بۇ يۇقىرىدا — *kïz yalŋuladï* بايان قىلىندى (يَلنكُولارْ – يَلنكُولاماقْ *yalŋular - yalŋulamak*)[1] .

يىنْجْكـــــــالادى yinqkələdi ئىنچىكە ھېسابلىدى. اُلْ نـــــــانكَى يىنْجْكــــــالادى ئۇ نەرسىنى ئىنچىكە ھېسابلىدى. نەرسىنى — *ol nəŋni yinqkələdi* ئىنچىكە قىلىشقىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يىنْجْكـــــــالارْ – يىنْجْكالامــــــاكْ *yinqkələr - yinqkələmək*).// 561 III



## تۆت ھەرپلىكلەردىن مۇزائەفلەر

ترنكُكْلنْـــــــــدى tərinŋükləndi تېرەنلەندى، ئۇلغايدى. سُـــــــوِقْ ترنكُكْنـــــــدى سۇ تېرەنلەندى، ئۇلغايدى — *suv təriŋükləndi* (ترنكُكْنْــــورْ - ترنكُكْنْمـــــاكْ *təriŋüklənür - təriŋüklənmək*).

كُنكْلكْلنْدى kəŋləkləndi كۆڭلەكلىك بولدى. ارْ كُنكْكْنْدى *ər kəŋləkləndi* — ئادەم كۆڭلەكلىك بولدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُــنكْنكْلنورْ – كُنكْكْنْساكْ *kəŋləklənür - kəŋləklənmək*).

خۇداغا شۇكۇر، غۇنىنىلىكلەر بۆلۈمى تۈگىدى.// 562 III

---

[1] يازما نۇسخا 610 ـ بەتتىكى «يلنكُو» سۆزى بىلەن 621 ـ، 622 ـ بەتلەردىكى مۇشۇ ۋەزىندىكى سۆزلەردىن ياسالغان «يَلنكُولادى»، «قَلنكُولادى»، «ســلنكُولادى» پېئىللىرى ۋە «سَــرنكُولادى» پېئىلى بۇ جايلاردىكى ۋەزىنگە ئۇيغۇن ئەمەس. يازما نۇسخا 609 ـ بەتتە «سَلنكُو» سۆزى ئىككى بوغۇم قىلىپ يېزىلغان، 610ـ بەتتە «قلنكُــو» سۆزى ۋە بۇنىڭدىن ياسالغان «قلنكُولادى» پېئىلىدىكى «ل - $l$» ھەرپى ئاۋۋال كەسرىلىك يېزىلىپ، كېيىن كەسرە سىزىۋېتىلگەن. بۇ ھال بۇ سۆزلەرنىڭ ئىككىنچى ھەرپى — «ل - $l$، ر - $r$»لار ئۆزىدىن كېيىنكى «نــك - $ŋ$» بىلەن قوشۇلغاندا، تەلەپپۇزدا بىر ئۆتكۈنچى سوزۇق تاۋۇش «$i$» نىڭ پەيدا بولىدىغانلىقىنى ۋە بۇنى يېزىقتا ئىپادىلەشتە ئىككىلىنىش بولغانلىقىنى كۆرسەتسە كېرەك. بىز ۋەزىن تەلىپى بويىچە بۇ سۆزلەرنىڭ ئىككىنچى ھەرپىنى ترانسكرىپسىيىدە ھەممىلا جايدا ساكىنلىق ئالدۇق.




الدرك əldrük ئادراسمان ئۇرۇقى.

اُرتمان ərtmən ئۆگزە.

اُرتكُونْ ərtkün چەش.

اَرْسْلانْ arslan ئارسلان، شىر. خانلارغا ئىسىم بولۇپمۇ كېلىدۇ. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

563 III

الِينْ ارْسْلانْ تُتارْ كُوجِنْ سِجْغانْ تُتْماسْ //

*alïn arslan tutar küqin siqoɑn tutmas*

ھىيلە بىلەن ئارسلان تۇتۇلار، كۈچ بىلەن چاشقانمۇ تۇتۇلماس.

بۇ ماقال ئىشلاردا زوراۋانلىق يولىنى تۇتماستىن، ياخشى چارە ـ تەدبىر كۆرۈشى لازىم بولغان كىشىلەرگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ.

اَلْدُرُمْ əldrüm[1] ئۆلدۈم، ئۆلەرمەن، پالەچ.

---

[1] بۇ ئىككى ساكىن قاتار كەلگەن سۆزلەر بابى. شۇڭا، بىز بۇ سۆزدىكى «د» ھەرپىنى زەممىلىك ئوقۇماي ساكىنلىق ئوقۇپ، ترانسكرىپسىيىدە تۈزەتتۇق.




تۈرْكمانْ türkmən تۈركمەن. بۇلار ئوغۇزلاردۇر. بۇلارنىڭ تۈركمەن دەپ ئاتىلىشىدا مۇنداق بىر ھېكايە بار:

زۇلقەرنەيىن سەمەرقەنتتىن ئۆتۈپ، تۈرك شەھەرلىرىگە يول ئالغان چاغلاردا، 622 تۈركلەرنىڭ «شو – $xu$» ئىسىملىك بىر ياش خاقانى بار ئىدى. ئۇ چوڭ قوشۇن// ئىگىسى ئىدى. بالاساغۇن يېنىدىكى «شو – $xu$» قەلئەسىنى شۇ ئۆزى ئالغان ۋە بىنا قىلدۇرغان. بۇ قەلئە ئالدىدا ھەر كۈنى بەگلەر شەرپىگە ئۈچ يۈز ئاتمىش قېتىم دۇمباق چېلىناتتى. ئادەملىرى ئۇنىڭغا: «زۇلقەرنەيىن يېقىن كېلىپ قاپتۇ، ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشىمىزمۇ؟ نېمە بۇيرۇقلىرى بار ئىكىن؟» دەپتۇ. ئەسلىدە خاقان 564 III «شو $xu$»//خوجەند دەرياسى بويىغا قاراۋۇل قويۇش ۋە زۇلقەرنەيىننىڭ دەريادىن ئۆتكەنلىكىدىن خەۋەر بېرىش ئۈچۈن، بۇ دەريا قىرغىقىغا تارخانلاردىن تەركىب تاپقان قىرىق كىشىلىك چارلىغۇچى ئەۋەتكەنىكەن. چارلىغۇچىلار مەخپىي ھالدا كەتكەچكە، ئۇلارنىڭ كەتكەنلىكىنى خان ئەسكەرلىرىدىن ھېچكىممۇ بىلمەيدىكەن. خاقاننىڭ كۆڭلى بۇنىڭدىن خاتىرجەم ئىكەن. خاقاننىڭ كۈمۈشتىن ياسالغان بىر كۆلچىكى بولۇپ، سەپەرگە چىققاندا ئۆزى بىلەن بىللە ئېلىپ يۈرىدىكەن، ئۇنىڭغا سۇ تولدۇرۇلغاندىن كېيىن، غاز، ئۆردەكلەر چۈشۈپ شۇڭغۇپ ئوينايدىكەن. خاقان زۇلقەرنەيىن بىلەن ئۇرۇشىمىزمۇ دېگەنلەرگە ئۆزىنىڭ مۇشۇ كۈمۈش كۆلچىكىنى كۆرسىتىپ: «غاز، ئۆردەكلەرگە قاراڭلار، ئۇلار سۇغا قانداق شۇڭغۇيدىكەن؟» دەپ جاۋاب بېرىپتۇ. خاقاننىڭ بەرگەن جاۋابى ئادەملىرىنى ئويغا سېلىپ قويۇپتۇ. ئۇلاردا «خاقان زۇلقەرنەيىن بىلەن ئۇرۇشماقچىمۇ ئەمەس، چېكىنمەكچىمۇ ئەمەس» دېگەن گۇمان پەيدا بولۇپتۇ. زۇلقەرنەيىن دەريادىن ئۆتۈپتۇ. چارلىغۇچىلار ئۇنىڭ ئۆتكەنلىكىنى خاقانغا كېچىسى كېلىپ مەلۇم قىلىپتۇ. خاقان شۇ كېچىسىلا دۇمباق چالدۇرۇپ، شەرققە قاراپ يول ئاپتۇ. خاقاننىڭ تەييارلىقسىزلا يولغا چىققانلىقىدىن، خەلق ئارىسىدا ئەنسىزلىك، تەشۋىش پەيدا بولۇپتۇ. ئۇلاغ تاپالمىغانلار ئالدىراش - تېنەش ئۇدۇل

كەلگەن ئۇلاغلارغا مىنىشىپ خاقاننىڭ كەينىدىن مېڭىپتۇ، ئالدىراشچىلىقتا ئۇ بۇنىڭ، بۇ ئۇنىڭ ئۇلىغىنى ئېلىۋاپتۇ. تاڭ ئاتقاندا قارارگاھ تۇپتۇز [565 III] // بىر سايغا ئايلىنىپتۇ. ئۇ چاغلاردا تىراز، ئىسپىجاپ، بالاساغۇن ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش شەھەرلەر بىنا قىلىنمىغانىكەن. بۇلارنىڭ ھەممىسى كېيىن بىنا قىلىنغان بولۇپ، ئۇ يەرلەردە چېدىرلاردا ياشايدىغان كۆچمەنلەر ھايات كەچۈرەتتىكەن. خاقان ۋە ئۇنىڭ قوشۇنى كېچىلەپ كېتىپ قالغاندا، يىگىرمە ئىككى كىشى ئۇلار بىلەن بىللە كېتىشكە ئۇلاغ تاپالمىغانلىقتىن، بالا - چاقىلىرى بىلەن شۇ يەردە قېلىپ قاپتۇ. مەن ئۇلارنىڭ [623] // ناملىرىنى كىتابىنىڭ بېشىدا كۆرسىتىپ ئۆتكەنىدىم، ماللىرىغا باسىدىغان تامغىلىرىنىمۇ شۇ يەردە بايان قىلىپ ئۆتكەنىدىم. مەسىلەن: «قنِقْ kinik — قىنىق»، «سَلْغُرْ salqur — سالغۇر» ۋە باشقىلار. بۇ يىگىرمە ئىككى ئائىلە ئۇلارنىڭ كەينىدىن پىيادە بېرىش ياكى مۇشۇ يەردە تۇرۇۋېرىش ھەققىدە مەسلىھەتلىشىۋاتقاندا، ئۇلارنىڭ يېنىغا ئىككى كىشى كەپتۇ. ئۇلارنىڭ بالا - چاقىلىرىمۇ بىللە ئىكەن. ئۇلار يۈك - تاقلىرىنى دۈمبىلىرىگە ئارتىپ، قوشۇننىڭ كەينىدىن كېتىۋاتقان، ھېرىپ - ئاچقان، ئېغىر يۈكنىڭ دەستىدىن تەرگە چۆمگەنىكەن. بۇ ئىككى ئائىلە قېلىپ قالغان ھېلىقى يىگىرمە ئىككى ئائىلىگە يولۇقۇپ، ئۇلار بىلەن پاراڭلىشىپتۇ. يىگىرمە ئىككى ئائىلە ئۇلارغا: «ئەي ئادەملەر، ھېلىقى ئادەم (زۇلقەرنەين) بىر يولۇچى، ئۇ بىر يەردە تۇرمايدۇ، بىزنىڭ يەرلەردە قېلىپ قالمايدۇ، ئۆتۈپ كېتىدۇ. بىز بەربىر ئۆز يېرىمىزدە ئۆزىمىز قالىمىز» دەپتۇ. ئۇلار ئىككى ئائىلىگە تۈركچە: «قالْ اَجْ kal aq — مۇشۇ يەردە تۇرۇپ قېلىڭلار» دەپتۇ. [566 III] // كېيىن ئۇلار «خلجْ halaq — خالاچ» دەپ ئاتىلىپ قاپتۇ. خالاچلارنىڭ ئەسلى شۇ. ئۇلار ئىككى قەبىلىدۇر.

زۇلقەرنەين كەلگەندىن كېيىن، بۇ ئادەملەرنىڭ ئۇزۇن چاچلىرىنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش تۈركلەرگە خاس بەلگىلىرىنى كۆرۈپ، ئۇلاردىن گەپ سورىمايلا بۇلار «تُرْكْمانْ انْدْ türk manənd — تۈرككە ئوخشايدۇ» دەپتۇ. شۇنىڭ بىلەن بۇ سۆز ئۇلارغا بۈگۈنگە قەدەر نام بولۇپ قالغان.

---

بۇ سۆزنىڭ «تُرْكْ مانَنْدْ» بولۇشى كېرەكلىكى توغرىسىدا بىسىم ئاتالاي مۇۋاپىق ئىزاھ بەرگەن. بىز بۇ ئىزاھنى توغرا تېپىپ، ترانسكرىپسىيىدە «türk manənd» دەپ ئالدۇق.

تۈركمەنلەر ئەسلىدە يىگىرمە تۆت قەبىلىدۇر. لېكىن، ئىككى قەبىلىدىن ئىبارەت بولغان خالاچلار بەزى جەھەتتە ئۇلاردىن ئايرىم تۇرىدۇ. شۇڭا، ئۇلار ئوغۇزلار قاتارىغا كىرمەيدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى شۇدۇر.

خاقان «شو *xu*» چىن تەرەپكە ئۆتۈپ كېتىپتۇ. زۇلقەرنەيىن ئۇنىڭ كەينىگە چۈشۈپتۇ. ئۇيغۇرلارغا يېقىن بىر يەردە خاقان زۇلقەرنەينگە بىر قىسىم چارلىغۇچى قوشۇن ئەۋەتىپتۇ، زۇلقەرنەينمۇ شۇنداق قوشۇن ئەۋەتىپتۇ. توقۇنۇش نەتىجىسىدە زۇلقەرنەيىن ئەۋەتكەن قوشۇن مەغلۇپ بولۇپتۇ. 567 III // بۇ توقۇنۇش «الْتُونْ قانْ *altun kan* — ئالتۇن قان» دېگەن يەردە بولغانىكەن. بۇ تاغ ھازىرقى كۈندە «الْتُونْ خانْ *altunhan* — ئالتۇنخان» دەپ ئاتىلىدۇ. زۇلقەرنەيىن ئەنە شۇ يەردە خاقان بىلەن سۈلھى تۈزۈپتۇ. ئاندىن ئۇيغۇر شەھەرلىرىنى بىنا قىلىپتۇ ۋە بىر مەزگىل شۇ يەردە تۇرۇپ قاپتۇ. زۇلقەرنەيىن چېكىنىپ كەتكەندىن كېيىن، خاقان «شو *xu*» قايتىپ كېلىپتۇ ۋە بالاساغۇنغا قەدەر ئىلگىرىلەپتۇ، ئاندىن 624 // ئۆز نامى بىلەن ئاتالغان «شو *xu*» شەھىرىنى سالدۇرۇپ، ئۇ يەرگە بىر تىلسىم قۇردۇرۇپتۇ. بۈگۈنكى كۈندە لەيلەكلەر ئۇ تىلسىملىق شەھەرنىڭ ئەتراپىغا كېلىپ توختاپ قالىدۇ، ئۇنىڭدىن ئۇچۇپ ئۆتەلمەيدۇ. تىلسىم بۈگۈنگە قەدەر بۇزۇلماي كېلىۋاتىدۇ.




سَنْدْرُشْ sandrux تالاش - تارتىش. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

سَبَنْدا سَنْدْرُشْ(1) بُلْسا اُرْتْكُونْ دا ارْتَشْ بُلْماسْ

*sapanda sandrux bolsa ərtkündə irtəx bolmas*

**ساپان ۋاقتىدا تالاش - تارتىش بولسا، خامان ۋاقتىدا جاڭجال بولماس.**

568 III

بۇ ماقال ئىشنى باشتا پىششىق ئىشلەش لازىملىقىغا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ. //

---

بۇ سۆزنىڭ تۆتىنچى ھەرپى «ر – r» بۇ يەردە زەممىلىك كەلگەن بولسىمۇ، ياسما نۇسخا 203- بەتتە ۋە 373- بەتتىكى پېشىل شەكلى كەسرىلىك ئېلىنغان. بۇ سۆزنىڭ قىسقارغان شەكلى «سَنْدْشْ» (373- بەتتە) بولغىنىغا قارىغاندا تۆتىنچى ھەرپ «r» نىڭ ھەم كەسرىلىك، ھەم زەممىلىك ئوقۇلۇشى مۇمكىن بولسا كېرەك.

بُرسُمقْ borsmuk̦[1] بورسۇق. سېمىزلىك شۇنىڭغا ئوخشىتىلىدۇ. ئوغۇزلار بۇ سۆزدىكى «م – *m*»نى چۈشۈرۈپ، «بُرْسُـــقْ *borsuk̦*» دەيدۇ. لېكىن، ئۇلار باشقا تۈركلەر «باشماق» مەنىسىدە ئىشلىتىدىغان «بَشَـــقْ *baxak̦*» سۆزىنى بىر «م – *m*» ئارتتۇرۇپ «بَشْمَقْ *baxmak̦*» دەيدۇ.

قلدرق k̦ïldruk̦ قىلتىرىق. بۇغداينىڭ باشاقلىرىدا بولىدىغان قىلتىرىق. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

قُرقْلُقْ k̦ork̦luk̦ قورققاق، قورقۇنچاق. قُرقْلُقْ ارْ *k̦orkluk̦ ər* —— قورقۇنچاق ئادەم.

تُرْتْكُـــلْ tørtkül تۆت چاسا، تۆت بۇرجەك. تُرتْكُـــلْ اڤْ *tərtkül əv* — تۆت چاسا ئۆي. ھەرقانداق تۆت چاسا نەرسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

برْسْغانْ barsoꞁan بارسغان. ئافراسىياپنىڭ ئوغلىنىڭ ئېتى. بارسغان شەھىرىنى شۇ بىنا قىلدۇرغان. بۇ مەھمۇدنىڭ ئاتىسىنىڭ شەھىرىدۇر.

569 III

بەزىلەر ئۇيغۇر خانىنىڭ بارسغان ئىسىملىك بىر// ئات باقارى بار ئىدى، بۇ يەرنىڭ ھاۋاسى ياخشى بولغانلىقتىن، ئۇ ئاتلارنى شۇ يەردە باقاتتى، كېيىنچە بۇ ئىسىم بۇ يەرگە نام بولۇپ قالغان دېيىشىدۇ.

بُرْسْـــــلانْ burslan بۇ سۆزنىڭ ئەسلىي مەنىسى قاپلان. «ارْسْـــــلانْ بُرْسْـــــلانْ *arslan burslan* —— ئارسلان ـ قاپلان» دېيىش شۇنىڭدىن ئېلىنغان.

بُرْسْـــــلانْ burslan بۇرسلان. ئەرلەرنىڭ ئىسمى. «بُرْسْـــــلانْ *burslan*» سۆزى يالغۇز قوللىنىلماي، «ارْسْـــــلانْ *arslan*» سۆزىگە قوشۇلۇپ، جۈپ سۆز قىلىپ قوللىنىلىدۇ. توغرىسىنى ئېيتقاندا بۇ «قاپلان» مەنىسىدىكى سۆزدۇر. ئەگەر دائىم ئارسلان سۆزى بىلەن بىللىلا قوللىنىلىدىغان بولسا، بۇ سۆز ئەرلەر ئىسمى بولالماس ئىدى. چۈنكى، ئەرەبچىدىمۇ شۇنداق. ئۇلاردا «هٰذَا شَيْءٌ بسنٌ» دېيىلمەي «حَسَنٌ بَسَنٌ» دېيىلىدۇ.

---

[1] بۇ سۆز يازما نۇسخىدا «بُرسُـمَقْ» شەكلىدە يېزىلغان بولسىمۇ، بىز ۋەزىن ئېتىبارى بىلەن «س - *s*» نى ساكىنلىق قىلىپ «*borsmuk̦*» دەپ ئالدۇق.

قرقْلم k̡ïrk̡lum قىرقلۇم، كەمچەن. قِرقْلم سـاقو kïrklum saqu — بىرخىل كەمچەن، لىق توشقىنى بىر بىرلىك ھېسابلىنىدۇ.




اِكِرْجْكُونْ ikirqgün ئارىسالدى. اِكِرْجْكُونْ ئِشْ 570 III ikirqgün ïx // — قىلىش - قىلماسلىق ئارىسىدا ئىككى خىيالدا بولۇنغان ئىش. كُوْنْكُمْ اِكِرْجْكُونْ بُلْدِي 625 koŋlüm ikirqgün boldï — كۆڭلۈم قىلىش - قىلماسلىق ئارىسىدا بولدى.

كُكُرْجْكُونْ kəkürqgün كەپتەر.




اَلْقْتِي alk̡tï ئالدۇرۇپ قويدى، يوقاتتى، يوقىتىپ قويدى. اُلْ تَوَرِنْ اَلْقْتِي ol tawarïn alk̡ti — ئۇ مېلىنى يوقاتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اَلْقَارْ - اَلْقْمَاقْ alk̡ar - alk̡mak).

شۇنى بىلگىنكى، ئىككى ساكىن قاتار كەلگەن سۆزلەر ئازدۇر. ئىككى ساكىن تىل ئۇچى ھەرپلىرى دېيىلىدىغان «ن – n»، «ل – l»، «ر – r» لاردىلا بىر يەردە كېلىشى مۇمكىن. بۇ ئىسىم ۋە پېئىللاردا نەزەردە تۇتۇشقا تېگىشلىك بىر قائىدىدۇر. ئىككى ساكىن يۇقىرىدىكى ھەرپلەردىلا بىر يەردە كېلەلەيدۇ. بۇ ھەرپلەر سۆزنى يېنىكلەشتۇرىدۇ، ئىككى ھەرپنى بىر ھەرپتەك قىلىۋېتىدۇ. شۇڭا، شائىرلار ئۇچۇن بۇلارنى بىر ھەرپ ئورنىدا ئىشلىتىشكە بولىدۇ. 571 III //

اُرْكْتِي ürkti ئۈركتى ~ ھۈركتى، ئۈركۈدى. قُوْيْ اُرْكْتِي koy ürkti — قوي ئۈركتى، يەنى قوي كېچىسى ياكى كۈندۈزى بۆرە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەردىن ئۈركۈدى. بُدُونْ اُرْكْتِي bodun ürkti (دۈشمەن كەلگەنلىكتىن) خەلق ئۈركۈدى، خەلق ئارىسىدا

قورقۇنچ پەيدا بولدى (اُرْكارْ – اُرْكاماكْ ürkər - ürkmək).

اِرْكْتِي irkti يىغدى، توپلىدى. اِرْ تَوارْ اِرْكْتِي ər tawar irkti — ئادەم مال يىغدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اِرْكارْ – اِرْكاماكْ irkər - irkmək)[1].

سُرْجْدِي sürqdi سۈرۈندى، پۇتلاشتى. اَتْ سُرْجْدِي at sürqdi — ئات سۈرۈندى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُرْجارْ – سُرْجْماكْ sürqər - sürqmək).

سَنْجْدِي sanqdï سانچىدى ~ سانجىدى؛ يەڭدى. اُلْ انِي بِجَاكِنْ سَنْجْدِي ol anï piqəkin sanqdï — ئۇ ئۇنى پىچاقى بىلەن سانجىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. 572 III // بَكْ يَغِيسِنْ سَنْجْدِي bəg yaqïsïn sanqdï — بەگ دۈشمىنىنى يەڭدى (سَنْجارْ – سَنْجْماقْ sanqar - sanqmak).

كُرْسْدِي kürsdi توشتى، تاشتى. يِكِتْ قانْكا كُرْسْدِي yigit ķanŋa kürsdi — يىگىت قانغا تولدى، سەمرىدى، قۇرامىغا يەتتى. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى ھەرقانداق بىر قاچىغا بىر نەرسە تولدۇرۇلۇپ بىرەر سائەت ئۆتۈشى بىلەن قاچىغا سىغماي تېشىپ كېتىش دېگەن مەنىدىدۇر. مەسىلەن: خېمىرتۇرۇچ ياخشى بولسا قاچىغا سېلىنىپ بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، كۆپچۈپ قاچىدىن تېشىپ كېتىدۇ (كُرْسارْ – كُرْساماكْ kürsər - kürsəmək). بۇ پېئىل «تەكەببۇر، ھاكاۋۇر ئادەم» دېگەن مەنىدىكى ئىسىمغا «سادِي sadï // sədi» قوشۇمچىسى قوشۇلۇپ ياسالغان. 626 //

سَرْقْدِي sarķdï سارقىدى؛ ئۇيۇشتى، كۇيۇشتى. سُوفْ سَرْقْدِي suv sarķdï — سۇ سارقىدى. ھەرقانداق بىر سۇيۇقلۇق بىر نەرسىدىن تامچىلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اَداقِمْ سَرْقْدِي ażaķïm sarķdï — پۇتۇم ئۇيۇشتى، يەنى ئات ـ ئۇلاغقا مىنىشتىن پۇتۇم كۇيۇشتى (سَرْقارْ – سَرْقْماقْ sarķar - sarķmaķ).

قُرْقْدِي ķorķdï قورقتى. قُلْ تَنْكْرِيدِنْ قُرْقْدِي ķul taŋridən ķorķdï // 573 III — بەندە تەڭرىدىن قورقتى. باشقا بىر نەرسىدىن قورقسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (قُرْقارْ – قُرْقْماق ķorķar - ķorķmaķ). ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ ۋە بۇنىڭ ئالدىدىكى پېئىلنىڭ مەستىرىنىڭ ئۈچىنچى ھەرپى فەتھەلىك يېزىلغان. بۇ ۋەزىندىكى باشقا پېئىللارغا قارىغاندا ساكىنلىق يېزىلىشى كېرەك ئىدى. بىز ترانسكرىپسىيىدە تۈزىتىپ ساكىنلىق ئالدۇق.

قَرِي اُكُوزْ بَلْدُوقا قُرْقْماسْ

*kari økuz balduka korkmas*

قېرى ئۆكۈز پالتىدىن قورقماس.

بۇ ماقال بىر كىشىنى ئادەتلىنىپ قالغان نەرسىسى بىلەن قورقۇتماقچى بولغان كىشىگە قارىتىپ ئېيتىلىدۇ. چۈنكى، ئۆكۈزنىڭ پالتىغا ئۆگىنىپ قالغىنىدەك، ئۇمۇ قورقۇتۇلغان نەرسىگە ئۆگىنىپ قالغاندۇر. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

قُرْقْما انكرْ اتْرُو تُرِبْ تكْرَ يرا — *korkma aŋar utru turïp tәgrә yürә*

قَبْسا انكْ الْبغُتنْ انْدنْ يرا — *kapsa anïŋ alpaqutïn andan türә*

[ئۇنىڭدىن قورقما، قارشىسىدا تەڭ تۇر،

ئۇنىڭ باتۇرلىرىنى قاپساپ، ئاندىن يۆكلىۋەت.]

دۈشمەندىن قورقما، ئۇنىڭغا ئۇدۇلمۇئۇدۇل تاقابىل تۇر؛ ئۇنىڭ باتۇرلىرىنى چۆرۈۋەت، قەغەز يۆكلىگەندەك يۆكلەپ تاشلا.// 574 III

قِرْقْدِي kïrkdi قىرقىدى. اَلْ قُويُنْ قِرْقْدِي *ol koyun kïrkdi* — ئۇ قوينى قىرقىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قِرْقارْ – قِرْقْماقْ *kïrkar - kïrkmak*).

سِلْكْدِي silkdi سىلكىدى. ارْ يغاجْ سِلْكْدِي *әr yïqaq silkdi* — ئادەم دەرەخ سىلكىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سِلْكارْ – سِلْكْماكْ *silkәr - silkmәk*).




انْدْغرْدِي andoqardï ئانت ئىچۈردى، قەسەم قىلدۇردى. اَلْ انِي انْدْغرْدِي *ol ani andoqardï* — ئۇ ئۇنى ئانت ئىچۈردى (انْدْغُرُرْ – انْدْغرْماقْ *andoqarur - andoqarmak*).

كُنْدْكرْدِي kөndgәrdi كۆندۈردى، توغرىلىدى، تۈزلىدى؛ ئىقرار قىلدۇردى؛ باشلىدى. اُلْ يغاجْ كُنْدْكرْدِي *ol yïqaq kondgәrdi* — ئۇ ياغاچنى كۆندۈردى، يەنى ياغاچنى

تۇز قىلدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُغْرِيْنِ كُنْدْكَرْدِيْ *oqrïnï kəndgərdi* — ئوغرىنى ئىقرار قىلدۇردى. 575 III // اُلْ اَنِيْ يُولْقا كُنْدْكَرْدِيْ *ol anï yolka kəndgərdi* — ئۇ ئۇنى يولغا باشلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُنْدْكُرُرْ – كُنْدْكُرْماكْ *kəndgürür - kəndgürmək*).

كِرْتْكُنْدِيْ kirtgündi ئىقرار قىلدى، ئىمان كەلتۈردى. قُلْ تَنْكْرِيكَا كِرْتْكُنْدِيْ *kul təŋrigə kirtgündi* — بەندە ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ بىرلىكىگە ئىمان كەلتۈردى ۋە تەڭرىنىڭ ئەلچىلىرىگىمۇ ئىشەندى. شۇنىڭدەك، ئادەم ئىيتقان سۆزىگە ۋە قىلغان ئىشىغا ئىقرار قىلسىمۇ مۇشۇ سۆز قوللىنىلىدۇ (كِرْتْكُنُورْ – كِرْتْكُنْماكْ *kirtgünür - kirtgünmək*).

بۇ بابنىڭ بۇيرۇق شەكلى بەش ھەرپلىكتۇر. مەسىلەن: «يِغَاجْ كُنْدْكُرْ *yïqaq kəndgür* — ياغاچ كۆندۈر، تۈز قىل»، «تَنْكْرِيكَا كِرْتْكُنْ *təŋrigə kirtgün* 627 // — تەڭرىگە ئىمان كەلتۈر» دېگەنگە ئوخشاش.

ئىككى ساكىن بىر يەردە كېلىدىغان پېئىللاردىن ئىككىنچى بىر ئىشلىگۈچىگە ئۆتىدىغان ئۆتۈملۈك پېئىل ياساش ئۈچۈن، سۆز يىلتىزىغا بىر «ت - *t*» قوشۇلىدۇ. مەسىلەن: «اُلْ نانكْ بَرْكْلَتِّي *ol nəŋ bərklətti* — ئۇ نەرسە ساقلاتتى»، «اُلْ يغاجْ كُنْدْكُرْتِي 576 III // *ol yïqaq kəndgürtti* — ئۇ ياغاچ كۆندۈرتتى، تۈز قىلدۇردى» دېگەنگە ئوخشاش.

بۇ بابتا ئۆتۈملۈك پېئىل ياسىغۇچى «تُرْ *tur // tür*» قوشۇمچىسى بولمايدۇ. مەسىلەن: «بَرْتُرْدِي *barturdï* — باردۇردى ~ بارغۇزدى» سۆزىدىكى «تُرْ *tur // tür*»، ياكى «اُلْ انِي تُدْغُرْدِي *ol anï todqurdï* — ئۇ ئۇنى تويغۇزدى» جۈملىسىدە كەلگەن «تُدْغُرْدِي *todqurdï* — تويغۇزدى ~ تويدۇردى» پېئىلىدىكى «غُرْ - *qur*» ياكى «تَنْكْرِي اُلُكْ تِرْكُرْدِي *təŋri ölüg tirgürdi* — تەڭرى ئۆلۈكنى تىرىلدۈردى» جۈملىسىدە كەلگەن «تِرْكُرْدِي *tirgürdi* — تىرىلدۈردى» پېئىلىدىكى «كُرْ - *gür*»گە ئوخشاش.

## بۇ بابتىكى مۇزائەفلەر

ترْسْكاكْ tərsgək يىڭناسقۇ. كۆز قاپاقلىرىنىڭ چېتىگە چىقىدىغان قاپارتقۇ.

ترْسْكاكْ tərsgək تەرسەك، بېغىش، قولنىڭ بېغىشى.

577 III

مۇزائەف ئىسىملاردا ئوتتۇرىسى ساكىنلىق//سۆزلەر بولمايدۇ. پەقەت «مَكَّهْ məkkəh — مىكە، قارا سىياھ» سۆزى باردۇر. بۇنىڭدا «ك – k» ھەرپى تەشدىتلىكتۇر. سۆزنىڭ ئاخىرىدىكى «ھ – h»نىڭ ئەسلى «ا – ئەلىف» تۇر. بۇ چىنىدىن كەلتۈرۈلىدىغان بىر خىل سىياھ بولۇپ، تۈركىي يېزىقلار شۇنىڭ بىلەن يېزىلىدۇ.

ئوتتۇرىسى ساكىنلىق بولغان سۆزلەر زىيادىلىك (ياسالما) سۆزلەردىمۇ بولمايدۇ.

## بۇ بابتىكى پېئىللار

ارْتّى artti ئارتتى، ئاشتى. ارْتّى نَنْ artti nəŋ — نەرسە ئارتتى. انِنْكْ اياغُسى ارْتّى anïŋ ayaγüsi artti — ئۇنىڭ قوۋۇرغىسى ئارتتى. بۇ ھاكاۋۇرلۇق، تەكەببۇرلۇقتىن كىنايىدۇر (ارْتارْ – ارْتْماقْ artar - artmak).

اُرْتّى ərtti ياپتى، يوشۇردى. اَلْ اُرْتّى نَانْكّى ol ərtti nəŋni — ئۇ نەرسىنى ياپتى (اُرْتارْ – اُرْتْماكْ ərtər - ərtmək).

ارْتّى ərtti ئۆتتى. اُذْلَكْ ارْتّى əẑlək ərtti — زامان ئۆتتى. ارْ اڤنْدَنْ ارْتّى ər əvindən ərtti — ئادەم ئۆيىدىن ئۆتتى. ھەرقانداق كىشى ئۆتۈپ كەتسىمۇ// 578 III شۇنداق دېيىلىدۇ (ارْتارْ – ارْتْماكْ ərtər - ərtmək).

برْتّى bərtti زەخىملىدى، زەخىملەندۈردى. اَلْ انِنْكْ الِكِنْ بَرْتّى ol anïŋ əlikin bərtti — ئۇ ئۇنىڭ قولىنى زەخىملەندۈردى. ھەرقانداق نەرسىنى بىلىنمىگۈدەك دەرىجىدە زىدە قىلىپ قويسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (بَرْتارْ – بَرْتْماكْ bərtər - bərtmək).

تُرْتّي türtti سۈرتتى، سۈركىدى. كُونْكا يَاغْ تُرْتّي *konga yaq türtti* —— كۆنگە ياغ سۈرتتى. ھەرقانداق نەرسىنى سۈۋىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُرْتارْ – تُرْتْماكْ *türtər - türtmək*).

تَرْتّي tartti تارتتى، ئۆلچىدى؛ سوزدى، سالدى، يەشتى. اُلْ يَرْماقْ تَرْتّي *ol yarmak tartti* —— ئۇ يارماق تارتتى، ئۆلچىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ يِيپْ تَرْتّي *ol yïp tartti* 628 ——// ئۇ يىپ تارتتى، سوزدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ تَرْتِنْ تَرْتّي *ol tartïn tartti* —— ئۇ تاماق (ئاش) تارتتى. ھەرقانداق نەرسىنى تارتىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تَرْتارْ – تَرْتْماقْ *tartar - tartmak*). اُلْ اَتُوكَنْ تَرْتّي *ol ətükin tartti* 579 III —— ئۇ ئۆتۈكىنى// تارتتى، سالدى. ماقالدا مۇنداق كەلگەن:

سُوفْ كُرْماكِنْجا اتُكْ تَرْتْما *suv kərməginqə ətük tartma*

سۇنى كۆرمىگۈچە ئۆتۈك سالما.

بۇ ماقال ئىشتا ئالدىرىماسلىققا ئۈندەپ ئېيتىلىدۇ.

جَرْتّي qərtti قويۇۋەتتى؛ سۇندۇرۇۋەتتى. اُلْ جَرْتّي نانْكِي *ol qərtti nəŋni* —— ئۇ نەرسىنى قويۇۋەتتى. اُلْ يَرْماقْ اُوجِنْ جَرْتّي *ol yarmak uqïn qərtti* —— ئۇ يارماقنىڭ ئۇچى (چېتى)نى سۇندۇرۇۋەتتى. ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئۇچىنى سۇندۇرۇۋەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (جَرْتارْ – جَرْتْماكْ *qərtər - qərtmək*).

سُرْتّي sürtti سۈرتتى، سۈركىدى. اُلْ اتْماكّا ياغْ سُرْتّي *ol ətməkkə yaq sürtti* —— ئۇ نانغا ياغ سۈرتتى. اُلْ يَرْماقِغْ تاشْقا سُرْتّي *ol yarmakïq taxka sürtti* —— ئۇ يارماقنى تاشقا سۈركىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُرْتارْ – سُرْتْماكْ *sürtər - sürtmək*).

كَرْتّي kərtti كەرتتى، بەلگە سالدى. اُلْ يِغاجْ كَرْتّي *ol yïqaq kərtti* —— ئۇ ياغاچ كەرتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. اُلْ قُلِنْ بُيْنِي كَرْتّي *ol kulïn boynï*[1] *kərtti* 580 III ——// ئۇ قۇلىنىڭ بويىنىنى كەرتتى، يەنى ئۇ قۇلىنىڭ بويىنىغا بەلگە سالدى. بۇ قۇلىنى خورلاشتىن كىنايىدۇر (كَرْتارْ – كَرْتْماكْ *kərtər - kərtmək*).

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆز «بُيْنِي» شەكلىدە يېزىلغان. «بُيْنِنْ» *boynïn* بولۇشى كېرەك ئىدى. بىز ئەسلىنى ساقلىدۇق.

بۇ بابنىڭ بۇيرۇق شەكلى ئۈچ ھەرپلىكتۇر. مەسىلەن: «اَرْتْ *ərt* — ئوت»، «كَرْتْ *kərt* — كەرت، بەلگە سال» دېگەنگە ئوخشاش. بۇ پېئىللار ئەسلىدە ئۈچ ھەرپلىك بولۇپ، تەلەپپۇز قىلىغاندا ئىككى ھەرپلىك بولىدۇ. پېئىللارنىڭ ھەممە تۈرلىنىشلىرى يۇقىرىدا بايان قىلىنغان قائىدە بويىچە بولىدۇ.



## بۇ بابتىكى تۆت ھەرپلىكلەر

اُبْرْتُمْ opürttüm ھۆپلەتتىم، ئىچۈردۈم. مَنْ انكَرْ سُوفْ اُبْرْتُمْ — مەن ئۇنىڭغا سۇ ھۆپلەتتىم، ئىچۈردۈم. *mən aŋar suv opürttüm* باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اُبْرْتُرْمَنْ — اُبْرْتْماكْ *opürtürmən - opürtmək* ).

اسُرْتّى əsürtti مەست قىلدى. سُجِكْ انِي اسُرْتّى *süqik ani əsürtti* — شاراب ئۇنى مەست قىلدى (اسُرْتُرْ — اسُرْتْماكْ *əsürtür - əsürtmək*).

581 III

اسرْتّى ïsïrttï چىشلەتتى. اُلْ انكَرْ اَتْماكْ اسرْتّى *ol aŋar ətmək ïsïrttï*// — ئۇ ئۇنىڭغا نان چىشلەتتى. باشقا ھەرقانداق بىر نەرسە چىشلەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اِسِرْ تُورْ — اِسِرْتْماقْ *ïsïrtur - ïsïrtmak*).

اكرْتّي *əgirtti* ئېگىرتتى. اُلْ كُنكَا يِپْ اكرْتّي *ol küŋgə yïp əgirtti* — ئۇ چۆرىسىگە يىپ ئېگىرتتى. بىر قورغاننى ئېلىش ئۈچۈن، ئۇنىڭ ئەتراپىنى قورشاشقا بۇيرۇسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (اكِرْتُورْ — اكِرْتْماكْ *əgirtür - əgirtmək*).

الرْتّى alarttï ئالايتتى. اُلْ انكارْ كُوزِنْ الرْتّى *ol aŋar kozin alarttï* — ئۇ ئۇنىڭغا كۆزىنى ئالايتتى (اَلَرْتُرْ — اَلَرْتْماقْ *alartur - alartmak*).

الرْتّي ilərtti ئىلدۇردى. اُلْ انِكْ كُوزِنكا بِرْ نانكْ الرْتّي *ol anïŋ koziŋə bir nəŋ ilərtti* — ئۇ ئۇنىڭ كۆزىگە بىر نەرسىنى ئىلدۇردى، يەنى ئۇ ئۇنىڭ كۆزىگە بىر نەرسىنىڭ قارىسىنى ئىلدۇردى

629

(الرْ تُرْ — الرْتْماكْ *ilərtür - ilərtmək*).//

امْرْتّى amurttï باستى، تىنچلاندۇردى. اُلْ بكْ اُبْكاسنْ امْرْتّى ol bəg opkəsin amurttï — ئۇ بەگنىڭ ئۆپكىسىنى باستى. تايىنىڭ توسۇنلۇقىنى، قازاننىڭ

582 III

قايىنىغىنىنى//ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى تىنچىتىشمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

تُسْنْ مُنُبْ سكْرْتْسُنْ tosun münüp səkirtsün [توسۇن مىنىپ سەكرەتسۇن،

اسزْلكنْ امُرْتْسُنْ əsizlikin amurtsun ئاساۋلىقىنى تىنچىتسۇن،

اتْقا كيكْ قيْتَرْتْسُنْ ïtka kəyik kaytartsun ئىتقا ئوۋنى قايتارتسۇن،

تُتمشْ[1] سانِي اُمْنَلمْ tutmïx sanï umnalïm تۇتۇلدى دەپ ئۈمۈنايلى.]

بىر يىگىت تەرىپلىنىپ شۇنداق دېيىلىدۇ: ئۇ توسۇن تايغا مىنىپ ئۇنى

583 III

سەكرەتسۇن، ئۇنىڭ ئاساۋلىقىنى//بېسىپ ئۇنىڭ ئۈستىدە ئوۋ قىلسۇن؛ ئىتنى ئوۋنى بىز تەرەپكە قايتۇرۇشقا سالسۇن، شۇ چاغدا بىز، ئوۋ قولغا كەلدى، دەپ ئۇنىڭ گۆشىنى يېيىشتىن ئۈمىدلىنەيلى.

جُبْرْتّى qubarttï بۇلىدى، تالىدى. اُغْرى ارِكْ جُبْرْتّى oqrï ərig qubarttï ئوغرى ئادەمنى بۇلىدى، يەنى ئوغرى ئادەمنىڭ مېلىنى بۇلاپ، ئۇنى يالىڭاچلاپ قويدى (جُبَرْتُرْ — جُبْرْتْماقْ qubartur - qubartmak). بۇ سۆز بەزىدە «جُبْرْتُوسيدى qubartusïdï — بۇلىدى، يالىڭاچلىدى» شەكلىدىمۇ قوللىنىلىدۇ.

جبرْتّى qïbïrttï چىۋىقلىدى، چىۋىق بىلەن ئۇردى. اُلْ اُغْلنْ جبرْتّى ol oqlïn qïbïrttï — ئۇ ئوغلىنى چىۋىقلىدى (جبِرْتُورْ — جِبِرْتْماقْ qïbïrtur - qïbïrtmak).

قُبْرْتّى kopurttï قوپۇردى، قوپقۇزدى. الْ ارِكْ ارْنّدنْ قُبْرْتّى ol ərig ornïndïn kopurttï — ئۇ ئادەمنى ئورنىدىن قوپۇردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قُبُرْتُورْ - قُبْرْتْماقْ kopurtur - kopurtmak).

قبرْتّى kaparttï قاپارتتى؛ كۆپتۇردى. اُتُكْ اَداقِغْ قبرْتّى ətük ażakïq kaparttï — ئۆتۈك ئاياغنى قاپارتتى.//بۇ ئىششىقتىن ھاسىل بولغان قاپارتقۇدۇر (قَبَرْتُورْ - قَبَرْتْماقْ

584 III

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى ھەم «تـ»، ھەم «يـ» شەكلىدە يېزىلغان. بىز بۇ سۆزنىڭ مەنىسىگە ئاساسەن، ترانسكرىپسىيىدە «tutmïx» دەپ ئالدۇق.

kapartur - kapartmak). اُلْ سُوزُكْ قبرْتى ol sozüg kapartti — ئۇ سۆزنى

كۆپتۈردى. سۆزنى كۆپتۈرۈپ مۇبالىغىلەشتۈرىدىغان ئادەمگە «قبرتغان kapartoqan»

دېيىلىدۇ.

كُبُرْتِي kopürtti كۆپۈكلەتتى. اُوتْ اشجْنى كُبُرْتى ot axiqni kopürtti — ئوت قازاننى

كۆپۈكلەتتى. بىر نەرسە ئېغىز، سۇ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلاردا كۆپۈك پەيدا قىلىشىمۇ

شۇنداق دېيىلىدۇ (كُبُرْتُورْ – كُبُرْتْماكْ kopürtür -kopürtmək).

قترْتى katartti قايتۇرتتى، قايتۇرغۇزدى. اتغْ قترْتى atïoq katartti — ئاتنى قايتۇرتتى

(قترْتُرْ – قترْتْماقْ katartur -katartmak).

قجُرْتى kaqurtti قاچۇرتتى، قاچۇرغۇزدى. اُلْ انى قجُرْتى ol ani kaqurtti — ئۇ ئۇنى

قاچۇرتتى (قجُرْتُرْ – قجُرْتْماقْ kaqurtur -kaqurtmak).

قذِرْتِي kažïrtti قايرىتتى، قايرىغۇزدى. اُلْ اَنِنْكْ بُيْنِنْ قذِرْتِي ol anïŋ boynïn kažïrtti —

585 III

ئۇ ئۇنىڭ بويىنىنى قايرىتتى (قَذرْتُرْ – قَذرْتْماقْ kažïrtur -kažïrtmak).//

قَرَرْتِي karartti قارايتتى. اُلْ انىكْ تُونِنْ قررْتِي ol anïŋ tonïn karartti —

ئۇ ئۇنىڭ تونىنى قارايتتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قَرَرْتُرْ – قَرَرْتْماقْ

karartur -karartmak).

قِزرْتى kïzartti قىزارتتى. اُلْ قزرْتى نانكْنى ol kïzartti nəŋni — ئۇ نەرسىنى قىزارتتى

(قِزَرْتُرْ – قِزَرْتْماقْ kïzartur -kïzartmak).

سَقْرْتِي savurtti سورۇتتى. اُلْ انكَرْ تَرِغْ سَقْرْتِي ol aŋar tarïoq savurtti —

630

ئۇ ئۇنىڭغا بۇغداي سورۇتتى.//باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَقْرْتُرْ – سَقْرْتْماقْ

savurtur - savurtmak).

سَكِرْتى səkirtti سەكرەتتى. اُلْ اتْ سَكِرْتى ol at səkirtti — ئۇ ئات سەكرەتتى.

باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سَكرْتُرْ – سَكرْتْماكْ səkirtür - səkirtmək).

كَجُرْتى kəqürtti كەچتۈردى ~ كەچۈردى. اُلْ اَنكَرْ سُوفْ كَجُرْتى ol aŋar suv kəqürtti —

ئۇ ئۇنىڭغا سۇ كەچتۈردى. باشقا بىرىگە بىر نەرسىنى كەچۈرگۈزسىمۇ شۇنداق

586 III

دېيىلىدۇ (كَجُرْتُرْ – كَجُرْتْماكْ kəqürtür - kəqürtmək).//

بۇ بابنىڭ بۇيرۇق شەكلى تۆت ھەرپلىكتۇر. مەسىلەن: «سَكِرْتْ *səkirt* — سەكرەت» دېگەنگە ئوخشاش. لېكىن، ئۇ تەلەپپۇز قىلىنغاندا ئۈچ ھەرپلىككە ئوخشايدۇ.

پېئىللاردىن ياسالغان سۈپەت، سۈپەتداش، ئورۇن - جاي، ۋاقىت - چاغ ئىسىملىرى ۋە قورال - جابدۇق ئىسىملىرى يۇقىرىدىكى بابلاردا بايان قىلىنغان قائىدىلەرگە ئاساسەن ياسىلىدۇ. بۇلاردا قائىدە ئومۇمىي بولۇپ، ئەكسىچە بولمايدۇ.

## بۇ بابتىكى مىساللار

يلْتْغا yaltoqa زاڭلىق، مەسخىرە. اَلْ انِى يلْتْغا قلْدِي *ol ani yaltoqa kildi* — ئۇ ئۇنى زاڭلىق قىلدى.

يلْدُرْقْ yaldruk[1] يالتىراق. يلْدُرْقْ نانْكْ *yaldruk nəŋ* — يالتىراق نەرسە، يەنى داس ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش پارقىرايدىغان نەرسە. ياسانچۇق خوتۇنلارغا «يَلْدُرْقْ اشْلارْ *yaldruk ixlər*» دېيىلىدۇ. بۇ ئىككى سۆزدىكى «ى - يا» زەممە بىلەنمۇ كېلىدۇ.
587 III

يَرِيماقْ yartmak[2] يارماق، تەڭگە. ئۇيغۇرچە.

## بۇ بابتىكى مۇزائەف

يَرْسْغاغْ yarsoqaq تاغ ۋە باشقا جايلاردىكى تېيىلغاق يەر.

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ ئۈچىنچى ھەرپى زەممىلىك، تۆتىنچى ھەرپى ھەم زەممىلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلغان. بىز ئۈچىنچى ھەرپىنى ساكىنلىق، تۆتىنچى ھەرپىنى زەممىلىك ئالدۇق.

[2] بېسىم ئاتالاينىڭ ئىزاھىچە يازما نۇسخىدا بۇ سۆز ئاۋۋال «يَرْتْماقْ» شەكلىدە يېزىلىپ، كېيىن «ت - *t*» ھەرپىنىڭ چېكىتى قىرىپ تاشلىنىپ، «ي - يا»غا ئۆزگەرتىلگەن. بىز بۇ يەردىكى ۋەزىن تەلىپى بويىچە بېسىم ئاتالاينىڭ بۇ ھەقتىكى ئىزاھىنى توغرا تېپىپ، ترانسكرىپسىيىدە «*yartmak*» دەپ ئالدۇق.




يَلْــــدُرْغا yoldruqa قىلىچقا ئوخشايدىغان، ئېگىز ئۆسىدىغان ئۆسۈملۈك. بەزىدە بۇ سۆزدىكى «د – *d*» ھەرپى ھەرىكىلىنىپ «يُلْدُرْغا *yolduroqa*»مۇ دېيىلىدۇ.

يرشْـــــكُو yərsgü: ـــ يَرشكُو *aya yərsgü* — شەپەرەڭ. چىگىلچە. بەزىلەر بۇنى 588 Ⅲ «يَرسا *yərisə* » دەيدۇ.//




يُرنـــجغا yorïnqoqa بېدە.

يلنْجغا yïlïnqoqa لاۋزا. يلنجغا اش *yïlïnqoqa ax* — يېغى، تۇزى، تەمى بولمىغان لاۋزا ئاش.

يْمُرْتْغا yumurtoqa تۇخۇم. توخۇ ۋە باشقا قۇشلارنىڭ تۇخۇمى. ئىنسان ۋە ھايۋانلارنىڭ تاشقىمۇ «يُمُرْتْغا *yumurtoqa* » دېيىلىدۇ.

يْمرْتْغا yïmïrtoqa يۇمران. يمرتغا ياش *yïmïrtoqa yax* --- يۇمران ئوتياش، يەنى پالەك، سەيچېچەك قاتارلىق ھەرقانداق تومۇرسىز ئوتياش. تەرخەمەككە ئوخشاش ھەرقانداق چۈرۈك نەرسىگىمۇ «يُمرْتْغا[1] *yumïrtoqa*» دېيىلىدۇ.




589 Ⅲ

ياذْتى yaẑti يايدى. اُل يَاذْتى نَـحي *ol yaẑti nəŋni* —//ئۇ نەرسىنى يايدى، داستىخانغا نان يايغانغا ئوخشاش (يَذارْ – يَذْماقْ *yaẑar - yaẑmak*).// 631

---

يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى بولغان «ى – يا» باشتا كەسرىلىك، ئاياغدا زەممىلىك يېزىلغان. بۇ بەلكىم ئىككى خىل ئوقۇلۇشى مۇمكىنلىكىدىن بولسا كېرەك. بىز ترانسكرىپسىيەدىمۇ ئىككى خىل ئالدۇق.

يُوذْتي yožtï سۈرتتى، ئىرتتى؛ ئۆچۈردى. اُلْ تُبْرَقْ يُوزِنْدِنْ يُوذْتِي ol toprak yüzindin yožti — ئۇ يۈزىدىن تۇپراقنى سۈرتتى. اُلْ بِتِكْ يُوذْتِي ol bitik yožti — ئۇ پۈتۈك (خەت) ئۆچۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (يُوذارْ – يُوذْماقْ yožar - yožmak).

يُوذْتِي yüžti يۈدتى، يۈدۈدى. اُلْ يُكْ يُوذْتِي ol yük yüžti — ئۇ يۈك يۈدۈدى (يُوذارْ – يُوذْماقْ yüžər - yüžmək).

يِيذْتِي yəžti چىگىتتى. اُلْ يَتْقاكْ يِيذْتِي ol yatqək yəžti — ئۇ بوغچىنى چىگىتتى، يەنى مالنىڭ بېغىنى ياكى بوغچىنى چىگىتتى (يِيذارْ – يِيذْماقْ yəžər - yəžmək).



## بۇ بابتىكى ئۈچ ھەرپلىكلەر

590 III

يُرْتِي yortti يورتتى. اَتْلِغْ يُرْتِي atlïq yortti — ئاتلىق (ئىتىنى) يورتتى (يُرْتُورْ – يُرْتْماقْ yortur - yortmak). بىر شېۋىدە «يُرْتارْ yortar»مۇ دېيىلىدۇ.

يِرْتِي yïrttï يىرتتى. اُلْ تُونِنْ يِرْتِي ol tonïn yïrttï — ئۇ تونىنى يىرتتى (يِرْتارْ – يِرْتْماقْ yïrtar - yïrtmak).

يَنْجْدِي yənqdi يەنچىدى ~ يانجىدى، چەيلىدى. اُلْ قاغُونُغْ يَنْجْدِي ol kaqunuq yənqdi — ئۇ قوغۇننى يانجىدى، يەنى قوغۇننى يەرگە ئۇرۇپ، ئايىغى بىلەن چەيلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. ھەرقانداق نەرسىنى چايناپ، بىر - بىرىگە ئارىلاشتۇرۇۋەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يَنْجارْ – يَنْجْماقْ yənqər - yənqmək).

يَلْقْدِي yalkdï يالقىدى ~ يېلىقىدى، زېرىكتى. اُلْ ياغْقا يَلْقْدِي ol yaqka yalkdi — ئۇ ياغدىن يېلىقتى، يەنى ئۇنىڭغا ياغ ئېغىر كېلىپ، ئۇنىڭدىن زېرىكتى (يَلْقارْ – يَلْقْماقْ yalkar - yalkmak). ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

يَلْقْسا يَما ياغْ اَذْكُو كُوِيْسا يَما كُونْ اَذْكُو

*yalksa yamə yaq əzgü köysə yamə kün əzgü*

يېلىقسىمۇ ياغ ياخشى، كۆيدۈرسىمۇ كۈن ياخشى.

591 III

ئادەم ياغدىن ھەرقانچە زېرىككەتسىمۇ، قورغاق، توزلۇق تاماقتىن ياخشى؛ قوياش ھەرقانچە قىزدۇرسىمۇ، قاراڭغۇ تۇماندا تۇرغاندىن ياخشى.

يُلْقَدِي yulk̦dï سويدى، سوروۋەتتى. تاشْ انكْ اداقِنْ يُلْقَــدى tax anïŋ ażakïn yulk̦dï — تاش ئۇنىڭ ئايىغىنى سوروۋەتتى. ھەرقانداق بىر نەرسە بىر نەرسىنى سوروۋەتسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يُلْقارْ – يُلْقْماقْ yulk̦ar - yulk̦mak̦).

يُلْقَدِي yulk̦dï يۇلۇۋالدى. اُلْ انْدِنْ نانكْ يُلْقَدِي ol andïn nəŋ yulk̦dï — ئۇ ئۇنىڭدىن نەرسە يۇلۇۋالدى. بۇنىڭ مەنىسى «ئۇ ئۇنىڭدىن پايدىلاندى، بىر نەرسىنى قولغا كەلتۈردى» دېمەكتۇر (يُلْقارْ – يُلْقْماقْ yulk̦ar - yulk̦mak̦).




يَپُرْتِي yapurttï يوپۇرتتى، يوپۇتۇپ سۆز قىلدۇردى؛ تەكشىلەتتى، تۈزلەتتى. اُلْ سُوزُكْ يَپُرْتِي ol sozüg yapurttï — ئۇ سۆز يوپۇرتتى. بىر ئىشنى يوشۇرغۇزسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. اُلْ يِيرِكْ يَپُرْتِي ol yərig yapurttï — ئۇ يەرنى سۆرەم سىلىپ تەكشىلەتتى. ھەرقانداق چېچىلغان نەرسىلەرنى يىغسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (يَپُرْتُورْ – يَپُرْتْماقْ yapurtur - yapurtmak̦). //592 III

يشرْتِي yaxarttï ياشارتتى. يغْمُرْ اُوتْغْ يشرْتِي yaoqmur otuoq yaxarttï — يامغۇر ئوت - چۆپلەرنى ياشارتتى (يَشَرْتُرْ – يَشَرْتْماقْ yaxartur - yaxartmak̦).

يُغْرْتِي yuoqurttï يۇغۇرتتى. اُلْ انكرْ اُونْ يُغْرْتِي ol aŋar un yuoqurttï — ئۇ ئۇنىڭغا ئۇن (خېمىر) يۇغۇرتتى //632 (يُغْرْتُرْ – يُغْرْتْماقْ yuoqurtur - yuoqurtmak̦).

يُكُرْتِي yügürttï يۈگرەتتى. اُلْ انِي يُكُرْتِي ol ani yügürttï — ئۇ ئۇنى يۈگۈرتتى (يُكُرْتُرْ – يُكُرْتْماكْ yügürtür - yügürtmək).




يلْدْرَدِي yaldradï يالتىرىدى. كُونْ يلْدْرَدِي kün yaldradï — كۈن (قۇياش) يالتىرىدى. چاقماق، ئوت ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار سەل - پەل پارىلدىسىمۇ

«يىلْدرْدى *yaldradï*» دېيىلىدۇ (يىلْدرِيرْ - يىلْدرِماقْ *yaldrïr - yaldrïmak*).

يُلْدرْدِي yoldradï ۋاللىدى، يالت - يۇلت قىلدى. قلجْ يُلْدرْدِي *kïliq yoldradï* — قىلىچ يالت - يۇلت قىلدى.// 593 III ھەرقانداق بىر گۆھەر ياكى مەدەن ۋاللىدىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ. «ى - ـ» ھەرپى فەتھە بىلەن كەلسە يورۇقلۇق مەنىسىنى، زەممە بىلەن كەلسە گۆھەر ۋە مەدەنلەرنىڭ ۋاللىدىغانلىق مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ (يُلْدْرِيرْ - يُلْدْرِماقْ *yoldrïr - yoldrïmak*).




اِينْجْ inq خاتىرجەم، تىنچ. بۇنىڭدىن ئېلىنىپ، «كُنْكُلْ ىنْجْمُو *koŋül inqmu* — كۆڭۈل خاتىرجەممۇ؟» دېيىلىدۇ. اِينْجْ كَنْدْ *inq kənd* — ئىنچكەنت. قارا بۇركەنچىلىكلەر ياشىغان شەھەرنىڭ نامى، ئۇ تەڭرىنىڭ لەنىتىگە ئۇچرىغان. بۇ شەھەر كېيىن خاراب بولغان.

كانْجْ kənq بالا. ھەرقانداق ھايۋاننىڭ كىچىكىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

كانْجْ لِيُو kənqliyü بايراملاردا ياكى خانلارنىڭ زىياپەتلىرىدە بۆلەك - تالاڭ قىلىش ئۈچۈن، ئوتتۇز گەز ئېگىزلىكتە مۇنار شەكلىدە راسلانغان داستىخان.// 594 III




قافغر k̦avoɪar قاپغار. زەپەر رەڭ يىپەك رەخت.

بارْلغْ barlïoɪ بارلىق، قولىدا بار، باي. بَارْلغْ ارْ *barlïoq ər* — بارلىق ئادەم، قولىدا بار ئادەم.

اُوزْلُكْ özlük ئۆزلۈك، خۇسۇسىي، ئۆزىگە خاس ئات. ئادەمنىڭ ئۆزىگە خاس بولغان ھەرقانداق نەرسىسىگىمۇ مۇشۇ سۆز قوللىنىلىدۇ.

## بۇ بابتىكى پېئىللار

ايذْتى ïžtï ئەۋەتتى. اَلْ منكا اتْ ايذْتى *ol maŋa at ïžti* — ئۇ ماڭا ئات ئەۋەتتى. تنكْرِي يلاوَجْ ايذْتى *taŋrï yalawaq ïžti* — تەڭرى ئەلچى ئەۋەتتى باشقىلاردىمۇ شۇنداق. (ايذُورْ – ايذْماقْ *ïżur - ïżmak*).

بيذْتِي bəžti ئاجىزلاشتى. انِكْ كُوزِي بيذْتِي *aniŋ kozi bəzti* — ئۇنىڭ كۆزى ئاجىزلاشتى، خىرە كۆرىدىغان بولدى (بيذارْ – بيذْماكْ *bəżər - bəżmək*).// 595 III

بُوذْتِي bužtï مۇزلىدى. ارْ تُمْلُغْقا بُوذْتِي *ər tumluqka bužti* — ئادەم سوغۇقتىن مۇزلىدى، يەنى سوغۇقتىن مۇزلاپ ئۆلدى (بُوذارْ – بُوذْماقْ *bużar - bużmak*).

تُوذْتى تويدى tožtï. منكْ قرنْ تُوذْتى *məniŋ karïn tožtï* — مېنىڭ قارنىم تويدى (تُوذارْ – توذماقْ *tożar - tożmak*). يەنە بىر شېۋىدە «تُوذُورْ *tożur*» دېيىلىدۇ.

تيذْتى tïžtï تىيدى، چەكلىدى. اَلْ انِي اشْقا تيذْتى *ol anï axka tïžtï* — ئۇ ئۇنى ئاشتىن چەكلىدى. ھەرقانداق چەكلىمە قويۇش ئۇچۇنمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تيذارْ – تيذْماقْ *tïżar - tïżmak*).

سُوذْتى sužtï تۇكۇردى. ارْ سُوذْتى *ər sužtï* — ئادەم تۈكۈردى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (سُوذارْ – سُوذْماقْ *sużar - sużmak*).//ماقالىدا مۇنداق كەلگەن:

كُوكّا سُوذْسا يُوزْكا تُشُورْ *kəkkə sužsa yüzgə tüxür*

كۆككە تۈكۈرسە يۈزگە چۈشەر.

ئاسمانغا تۈكۈرسەڭ يۈزۈڭگە چۈشەر. بۇ ماقال مەرتىۋىسى ئۆزىنىڭكىدىن چوڭ بولغان ئادەملەر بىلەن دۈشمەنلىشىدىغان ئادەمگە نىسبەتەن ئېيتىلىدۇ. چۈنكى، دۈشمەنلىك ۋە ئۇنىڭ كەلتۈرىدىغان جاپاسى خۇددى تۈكۈرۈك يۈزگە چۈشكەندەك ئۆزۈڭگە قايتىدۇ.// 596 III

---

بۇ سۆزنىڭ ئىككىنچى ھەرپى «ي – يا» بولغىنىغا قارىغاندا، بىرىنچى ھەرپ «ب – *b*» كەسرىلىك بولۇشى كېرەك، بىز كەسرىلىك قىلىپ ئالدۇق.

سِـــيذْتى siżti سـىيدى. ارْ ســـيذْتى *ər siżti* —— ئادەم سـىيدى. باشـقىلاردىمۇ شۇنداق (سيذارْ – سيذْماكْ *siżər - siżmək*).

قاذْتى k̦ażtï: ارْ قاذْتى *ər k̦ażti* —— ئـادەم شـىـۋـرغـانـدا ئۆلـدى (قـــاذارْ – قاذْمـــاقْ *k̦ażar - k̦ażmak*).

قُوذْتى k̦ożtï قويدى، تاشـلـىدى. اُلْ ايشنْ قُــوذْتى *ol ixin k̦ożti* —— ئۇ ئىشـنى قويـدى. هـەرقـانداق نـەرسـە تاشـلانـسـىـمۇ شـۇنـداق دېـيـىـلـىـدۇ (قُــوذُورْ – قُوذْمـــاقْ *k̦ożur - k̦ożmak*). شېئىردا مۇنداق كەلگەن:

اُغْلُمْ سَنكا قُذُرْمَنْ اَرْدَمْ اُكُتْ خُمارُو
بلْكا اَرِكْ بُلُبْ سَنْ بَقّلْ اَننكْ تَبارُو

*oqlum saŋa k̦ożurmən ərdəm ɵgüt humaru*
*bilgə ərig bulup sən yak̦k̦ïl anïŋ tabaru*

[ئوغلۇم ساڭا ئەدەپ ـ ئەخلاقنى مىراس قالدۇرىمەن،
سەن ئاقىل ئادەمنى تېپىپ، ئۇنىڭ تەرىپىگە يېقىنلاش.]

ئوغلۇم، ساڭا ئەدەپ ـ ئەخلاقنى مىراس قىلىپ قالدۇرىمەن: ئىلىملىك،
597 III
ئەقىللىق ئادەملەرنى تېپىپ، ئۇلارغا يېقىنلاش، ئۇلاردىن پايدىلان.//

كاذْتى kəżti كەيدى ~ كىيدى. ارْ تُــونْ كَــاذْتى *ər ton kəżti* —— ئادەم تون كىيدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كاذارْ– كاذْماكْ *kəżər - kəżmək*).

كُوذْتى küżti كۈتتى. اُلْ منى كُوذْتى *ol məni küżti* —— ئۇ مېنى كۈتتى. اُلْ قُوىْ كُــوذْتى *ol k̦oy küżti* —— ئۇ قوي باقتى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (كُــوذارْ – كُوذْمـــاكْ *küżər - küżmək*). بۇ (كېيىنكى) سۆز ئوغۇزچە.




زانبى zanbï قارا چېكەتكە. زانــبى ارْتْ *zanbï art* —— زانبى ئارت. «قُجْنكـــارْ باشـــى *k̦oqŋar baxï* —— قوچقاربېشى» بىلەن «بَلاســـــاغُونْ *balasaqun* ——

بالاساغۇن» ئاربلىقىدىكى بىر داۋان.

ساۋۋچى savqï ئەلچى. ئۇلۇغ تەڭرى ئەۋەتكەن ئەلچى، پەيغەمبەر. بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «خەۋەر، ماقال ۋە سۆز» مەنىسىدىكى «ساۋ sav» سۆزىدىن ئېلىنغان. پەيغەمبەر

598 III

مۇشۇلارنى كىشىلەرگە يەتكۈزىدۇ.//

ساۋۋچى savqï ئەلچى. قۇدىلار ئوتتۇرىسىدا خەت ـ خەۋەر يەتكۈزىدىغان ئەلچى. ئوغۇزچە.

كارزۇ kərzü (توپەكتە ئېتىش ئۇچۇن تەييارلانغان) لاي قومىلاق (ئىككى مەخرەج ئارىسىدىكى «ژ – z» بىلەن).

سالقى salqï ئاشپەز. بۇ سۆز ئەسلىدە شۇ مەنىدە بولسىمۇ، كېيىنچە ئاشپەز پىچىقى «سالقى بىچاك salqï piqək» دېيىلىدىغان بولغان.

جاۋلى qavlï ياغاچ ۋە شاپتۇل شاكاللىرى، ئوت قالاش ئۇچۇن تۇتۇرۇق قىلىنىدۇ.

جوۋلى[1] qovlï چويلا. تۇتماچ (چۆپ) سۈزۈلىدىغان چويلا. ئۇ ھۆل چىۋىقلاردىن چۆمۈچ شەكلىدە توقۇلىدۇ.

634

كاۋلى kəvli كويلا، دەريا ئېغىزى. بۇ ئۈچ سۆز كەنچەكچىدۇر.//




599 III

اسرتغو asurtoqu چۈشكۈرتىدىغان. اسرتغو ات asurtoqu ot —// چۈشكۈرتىدىغان ئوت.

اغرتغو aoqartoqu بۇغداي يارمىسىدىن ياسالغان بوزىغا ئوخشاش ئىچىملىك.

اسرتغق asurtoquk ئەقىللىق، زېرەك. اسرتغق ار asurtoquk ar — ئەقىللىق، زېرەك ئادەم.

امرجكا əmirqkə كۆمۈرچەك.

قلدرغا kalduroqa تاراقلايدىغان، شالدىرلايدىغان. قلدرغا تون kalduroqa ton — تاراقلايدىغان تون. قەغەز ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش شالدىرلايدىغان، تاراقشىيدىغان نەرسىلەرگىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى ھەرپى فەتھەلىك يېزىلغان. بىز ئىككىنچى ھەرپىنىڭ «و – ۋاۋ» بىلەن كەلگىنىگە قاراپ، ترانسكرىپسىيىدە بىرىنچى ھەرپىنى زەممىلىك قىلىپ ئالدۇق.




ارْتْلادِي artladï كاچاتلىدى، شاپىلاقلىدى؛ ئۇردى. اَلْ انى ارْتْلادِي *ol anï artladï* —— ئۇ ئۇنى كاچاتلىدى (اَرْتْلارْ – اَرْتْلاماقْ *artlar - artlamak*).

ارْقْلادِي ïrkladï پال سالدى، رەم باقتى. قَـاْمْ ارْقْــلادى *kam ïrkladï* —— رەممال پال سالدى، رەممال رەم//باقتى. (ارْقْلارْ - ارْقْلاماقْ *ïrklar - ïrklamak*). 600 III

ارْكْلادِي ərglədi دەسسىدى. اَلْ يِيرِكْ ارْكْلادِي *ol yərig ərglədi* —— ئۇ يەرنى دەسسىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (اركــلار – اركلامــاكْ *ərglər - ərgləmək*). بۇ سۆزنىڭ «اَكْلادِي *əglədi*» شەكلىمۇ بار.

اُرْكْلادِي orklədi ئارقانلىدى، ئارقانداپ قويدى. اَلْ اتِغْ ارْكْلادِي *ol atïq orklədi* —— ئۇ ئاتنى ئارقانلىدى، يەنى ئاتنى ئۇزۇن ئارغامچا بىلەن (ئوتلىتىش ئۇچۇن) باغلاپ قويدى (اُرْكْلارْ — اُرْكْلاماكْ *ərklər - ərkləmək*).

تُرْبْلادِي turpladï ئەندىزىلىدى. اَرْ تُرْبْلادِي نانكِي *ər turpladï nəŋni* —— ئادەم نەرسىنى ئەندىزىلىدى، يەنى ئادەم نەرسىنىڭ ئەندىزىسىنى، ئۆلگىسىنى ياسىدى (تُرْبْلارْ – تُرْبْلاماقْ *turplar - turplamak*).

سُــرِيلادِي surpladï قۇملاق سالدى، پال باقتى. اُلْ ارْنكــاكْ بــلا سُــرِيلادِي *ol ərŋək bilə surpladï* —— ئۇ بارمىقى بىلەن قۇملاق سالدى (سُــرِيلارْ – سُرِيلاماكِقْ // *surplar - surplamak*)[1]. 601 III

كُرِيلادِي kürplədi قاقلىدى، كاۋاپ قىلدى. اُلْ قُزِي كُــرِيلادِي *ol kozï kürplədi* —— ئۇ قوزىنى قاقلىدى، يەنى يەردە بىر ئورەك كولاپ قوزىنى كاۋاپ قىلدى (كُرِيلارْ — كُرِيلاماكْ *kürplər - kürpləmək*)[2].

---

[1] بۇ يەردىكى ھەرپ تەرتىپى بويىچە بۇ پېئىلنىڭ ئۈچىنچى ھەرپى «ى – يا» ئەمەس، ساكىنلىق «ب – *b*» بولۇشى كېرەك، شۇنىڭدەك بۇ پېئىلنىڭ مەستىرى ئاۋۋال «ق – *k*» بىلەن يېزىلىپ، كېيىن «ك – *k*»گە ئۆزگەرتىلگەن. بىز «ق» بويىچە ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

[2] بۇ يەردىكى ھەرپ تەرتىپى بويىچە بۇ پېئىلنىڭ ئۈچىنچى ھەرپى « ى – يا» ئەمەس، ساكىنلىق « ب – *b* » بولۇشى كېرەك. بىز بۇ پېئىلنىڭ ھەر ئۈچىلا شەكلىنى ترانسكرىپسىيەدە تۈزەتتۇق.

سـَـــــرْتْلادِي sartladi سـارت ھېسـابلـىدى، سودىگـەر ھېسـابلـىدى. اُلْ انِي سـَـــــرْتْلادِي ol ani sartladi — ئۇ ئۇنى سودىگـەر ھېسـابلـىدى (سَـــرْتْلارْ - سَـــرْتْلاماقْ sartlar - sartlamak).

سِرْتْلادِي sirtladi ئورـدى، ياماشتى. يِپْنِي سِـــرْتْلادِي yipni sirtladi — يىپنى ئاتنىڭ قـۇيرۇقىغا ئورـدى. ئـادەم كـىچـىـك بـىـر ۋادىـدىن يـۇقـىرىغا ياماشـىشىمۇ شۇنداق // 602 III دېيىلـىدۇ (سِرْتْلارْ - سِرْتْلاماقْ sirtlar - sirtlamak)[1].

قِرْتْلادِي kartladi قـىرتلـىدى، قـىرت ھېسـابلـىدى. اُلْ ارِغْ قِرْتْلادِي ol ərig kartladi — ئۇ ئـادەمنى قـىرتلـىدى، يەنى خۇيىنى قـىرت ھېسـابلـىدى. بـىـرەر يـارا، جاراھـەتنى ساقايتىـشىمۇ شۇنداق دېيىلـىدۇ (قِرْتْلارْ - قِرْتْلاماقْ kartlar - kartlamak)[2]. // 603 III

تُرْقْلادِي turkladi: اُلْ يِيرْ تُــرْقْلادِي ol yər turkladi — ئۇ يـەرنىڭ بويىـنى ۋە ئېنىنى ئۆلچىدى. ئاتنىڭ گـەۋدىسـىنى ۋە باشقا نەرسـىلەرنى ئۆلچـىشىمۇ شۇنداق دېيىلـىدۇ (تُرْقْلارْ - تُرْقْلاماقْ turklar - turklamak).

بِرْكْلادِي bərklədi ساقلـىدى. اُلْ تَوارِنْ بِرْكْلادِي ol tawarin bərklədi — ئۇ مېلـىنـى ساقلـىدى. ئادەمنى ۋە باشقا نەرسـىلەرنى سولـىسا، ھەرقانداق نەرسـىنى ساقلـىـشىمۇ شۇنداق دېيىلـىدۇ (بِــرْكْلارْ - بَرْكْلامـــاكْ bərklər - bərkləmək). بۇ سۆزنىڭ ئەسلى «بِكْلادِي bəklədi» دۇر. // 635 بۇ سۆز «قـورۇق سـېلـىنغان ۋە پۇختا ئېتىلـگەن يەر» دېگەن مەنـىدىكى «بَرْكْ يِيرْ bərk yər» دىن ئېلـىنغان بولۇشى مۇمكىن.

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلنىڭ بىرىنچى ھەرپى «س – s» ھەر ئۈچىلا شەكلىدە ئاۋۋال فەتھەلىك يېزىلغان بولسىمۇ، كەلگۈسى زامان شەكلى بىلەن مەستىرىدە بىر تىك سىزىق ئارقىلىق ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ كەسرە يېزىلغان. شۇنىڭدەك «ت – t» ھەرپىنىڭ ئاستىغا ئىككى چېكىت قويۇلۇپ «ى – يا»غا ئۆزگەرتىشكە ئۇرۇنۇلغان. بىز بۇ پېئىلنى يازما نۇسخا 172- بەتتىكى «تۆپە ۋە ئېدىر» مەنىسىدە كەلگەن «سِــرْتْ sirt» سۆزىدىن ياسالغان دەپ ھېسابلاپ «sirtladi, sirtlar, sirlamak» دەپ ئالدۇق.

[2] يازما نۇسخىدا بۇ پېئىلدىكى «ق - k» ھەرپى ئۆتكەن زامان شەكلىدە ھەم فەتھەلىك، ھەم كەسرىلىك يېزىلىپ قالغان. كەلگۈسى زامانى بىلەن مەستىرىدە بولسا، فەتھەلىك يېزىلغان. بىز بۇ پېئىلنى يازما نۇسخا 172 - بەتتىكى «قَــرْتْ kart — يارا» سۆزىدىن ياسالغان دەپ ھېسابلاپ، ھەر ئۈچىلا شەكلىدە فەتھە بويىچە ترانسكرىپسىيە بەردۇق.

تَــرْكْلادِي tərklədi ئالدىراتتى. اُلْ ايشـــغْ تَــرْكْلادِي *ol ixiq tərklədi* — ئۇ ئىشنى ئالدىراتتى (تَرْكْلارْ - تُرْكْلاماكْ *tərklər - tərkləmək*).

تُرْكْلادِي türklədi تۈرك ھېسابلىدى. اُلْ مِنِ تُــرْكْلادِي *ol məni türklədi* — ئۇ مېنى تۈرك ھېسابلىدى. بىركىمنى ئەجەم (ئەرەبلەردىن باشقا) ھېسابلىسىمۇ شۇنداق دېيىلىدۇ (تُرْكْلارْ - تُرْكْلاماكْ *türklər - türkləmək*).//604 III

بۇ بابنىڭ بۇيرۇق شەكلى بەش ھەرپلىكتۇر. مەسىلەن: «بِــرْكْلا نَــانكْنِي *bərkla nayni* — نەرسىنى ساقلا» دېگەن جۈملىدىكى «بِــرْكْلا *bərkla*» ۋە قومىلاق سال مەنىسىدىكى «سُــرْپلا *surpla*» دېگەنگە ئوخشاش. لېكىن، بۇ سۆزلەر تەلەپپۇزدا تۆت ھەرپلىكلەرگە ئوخشاپ كەتكەنلىكتىن،شۇلارنىڭ قاتارىدا بېرىلدى. چۈنكى، بۇلاردىكى ئىككى ساكىنىنىڭ بىرى تەلەپپۇزدا ئېنىق ۋە ئوچۇق سېزىلمەيدۇ. شۇڭا، شائىرلار بۇنى بىر ھەرپ دەپ ھېسابلىسا بولىۋېرىدۇ. بۇنى يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەنىدىم. بۇلارنىڭ باشقا تۈرلىنىشلىرى يۇقىرىدىكى بابلاردا بايان قىلىنغان قائىدىلەرگە ئاساسەن بولىدۇ.

**بۇ بابتىكى پېئىللار ئۈچ خىل بولىدۇ:**

**بىرىنچىسى**، پېئىل سۆزلەنگەن نەرسە جۈملىسىدىن ھېسابلانغانلىق مەنىسىدە كېلىدۇ. مەسىلەن: «تُــرْكْلادِي *türklədi* — تۈرك ھېسابلىدى» دېگەنگە ئوخشاش.

**ئىككىنچىسى**، ئوتتۇرىسى ساكىنلىق بولغان ئىككى ھەرپلىك ئىسىملاردىن ياسالغان پېئىل بولىدۇ. مەسىلەن: «تَوِي قُرْتْلادِي *təwə kurtladi* — تۆگىدىن قۇرتلارنى ئېلىۋەتتى». باشقىلاردىمۇ شۇنداق.

**ئۈچىنچىسى**، يۇقىرىدىكى مەنىلەردىن ھېچبىرى ئىپادىلەنمەي، پېئىل ئۆز مەنىسىدە كېلىدۇ. مەسىلەن:605 III//«اُلْ تَــوارِنْ الْقْــدِي *ol tawarin alkdi* — ئۇ مېلىنى تۈگەتتى» ۋە «ارْ يَلْقْــدِي *ar yalkdi* — ئادەم يېلىقتى، يەنى ئادەم مايلىق تاماقنى جىق يەپ، ئۇنىڭدىن زېرىكتى» دېگەنگە ئوخشاش.

## تۆت ھەرپلىكلەر

تُلْدْرادى tuldradï تارقالدى. تُوىْ تُلْدْرادى *toy tuldradi* — توي تارقالدى، يەنى تويغا كەلگەن خەلق تارقىلىپ كەتتى (تُلْدرارْ – تُلْدْراماقْ *tuldrar - tuldramak*).

قلْدرادى kaldradï تاراقلىدى~ تاراقشىدى. تُونْ قلْدرادى *ton kaldradi* — تون تاراقشىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق (قلْدرارْ – قلْدراماقْ *kaldrar - kaldramak*).

جلْدرادى qaldradï شاراقلىدى، شاراق - شۇرۇق قىلدى. تاشْ جلْدرادى *tax qaldradi* — تاش شاراقلىدى. باشقىلاردىمۇ شۇنداق. زەنجىر ۋە
606 III
شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر يەرگە چۈشكەندە چىققان ئاۋازغىمۇ شۇنداق// دېيىلىدۇ (جَلْدرارْ – جَلْدِراماقْ *qaldrar - qaldramak*).

636
كُلْدْرادى küldrədi گۈلدۈرلىدى. تاشْ قُدُغْ جرَ كُلْدرادى *tax kužuq iqrə küldrədi* — تاش قۇدۇق ئىچىدە گۈلدۈرلىدى، يەنى تاش قۇدۇقتا گۈلدۈرلىدى ۋە ئۇنىڭ چوڭقۇرلۇقىنى بىلدۈردى (كُلْدُرارْ – كُلْدُراماكْ *küldrər - küldrəmək*)[1].

## تەركىبىدە «ج – q» بولغان غۇننىلىكلەر

اُتُنْجْ otünq ئۆتنە، قەرز. مَنْ اَنكارْ يَرْماقْ اُتُنْجْ بِرْدِمْ *mən aŋar yarmak otünq bərdim* — مەن ئۇنىڭغا يارماق ئۆتنە بەردىم. ئوغۇزچە.
607 III
اُتُنْجْ utunq ئۇيات. نومۇس. اُتُنْجْ ايشْ *utunq ix* — ئۇيات ئىش. ئوغۇزچە.//

اُجْنْجْ üqünq ئۈچىنچى. دەرىجە سان. بۇ بىر قائىدە، ئۇ مۇنداق بولىدۇ: ئوندىن تۆۋەن

---

[1] يازما نۇسخىدا بۇ ۋە بۇنىڭ ئالدىدىكى ئىككى پېئىلنىڭ ئۈچىنچى ھەرپى ھەر ئۈچىلا شەكىلدە ھەرىكىلىك يېزىلغان. بۇ يەردىكى ۋەزنىنىڭ تەلىپى بويىچە ھەر ئۈچىلا پېئىلنىڭ ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى ھەرپلىرى ساكىنلىق كېلىشى كېرەك ئىدى. شۇڭا، بىز بۇ ئۈچ پېئىلنىڭ ئۈچىنچى ھەرپىنى ترانسكرىپسىيىدە ساكىنلىق ئالدۇق.

بولغـــان ســـانلاردا تـــەرتىپ جەھەتتـــە ئۆزىـــدىن ئىلگـــىرىكى ســـانغا ئەگەشـكەنلىك مەنىسى ئىپادىلەنمەكچى بولسا، ساننىڭ ئۆزىگە «ـــنج · nq» قوشۇلىدۇ: «تۆرْتُنْجْ tortünq — تۆتىنچى»، «بيشـنْجْ bəxinq — بەشىنچى» دېگەنگە ئوخشـاش. بـۇ سـۆزلەرنىڭ ئەسـلى «تُـــــورْتْ tort — تـۆت» ۋە «بيشْ bəx — بەش» تۇر. دېمەك، دەرىجە سان مەنىسىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن، بۇ سۆزلەرنىڭ ئاخىرىغا «نج — nq» قوشۇلغان.

ئونلـۇق سـانلاردىمۇ تـەرتىپ سـانى يۇقىرىـدىكى ئۇسـۇلدا ياسـىلىدۇ: «اوْنُنْجْ onunq — ئونىنچى»، «يكرْمنْجْ yigirminq — يىگىرمىنچى» دېگەنگە ئوخشـاش. چۈنكى، يىگـىرمىنچى ئـون توققـۇزنىڭ داۋامىـدۇر. بـۇ ئومـۇمىي بىـر قائىدىدۇر.

ارُنْجْ ərinq ئېھتىمال، بولسا كېرەك، بولغاي. اَلْ بـرْدى ارنْـجْ ol bardi ərinq — ئۇ باردى بولغاي.

اُرُنْجْ urunq پارا.

ارُنْجْ ərinq مولللۇق، باياشاتلىق، راھەت، باياشات تۇرمۇش كەچۈرۈش. بەزى شېۋىلەردە بۇ سۆز ئىككى مەخرەج ئارىسىدىكى «ژ - z» بىلەن «ارنْژْ ərinz» دېيىلىدۇ.

608 III

اڤـنْجْ avïnq ئاۋۇنچ. كۆڭۈلنىڭ بىر نەرسە بىلەن مەشغۇل بولۇپ ئۇۋۇلىنىشى، ئارام تېپىشى.

اكنْجْ ikinq ئىككىنچى. اكِنْجْ نانكْ ikinq nəŋ — ئىككىنچى نەرسە.

اُكُنْجْ oküng ئۆكۈنچ، پۇشايمان، ھەسرەت. اَلْ انكرْ اُكُنْجْ قلْدي ol aŋar oküng kïldï — ئۇ ئۇنىڭغا ئۆكۈندى، پۇشايمان قىلدى.

اُكُنْجْ ogüng ماختىنىش، مەدھىيە.

النْجْ ulinq ئەگرى - توقاي، ئەگرى - بۈگرى. النْجْ يُولْ ulinq yol — ئەگرى - توقاي يول، تۈز بولمىغان يول.

الـنْجْ ilənq تاپا - تەنە. بۇزۇقلۇقى مەلۇم بولۇپ قالغان بىر ئىشتا يول كۆرسەتكەن كىشىنى ئەيىبلەش، تاپا - تەنە قىلىش.

اُمْنجْ umunq ئۇمۇنچ ~ ئۇمۇنۇش، ئۇمىد. اُمُنْجْ تنكْريكا umunq təŋriga — ئۇمىد تەڭرىگە.

انْنج ïnanq ئىشەنچ، ئىشەنچلىك. «انْنج بَكْ ïnanq bəg — ئىشەنچلىك بەگ» دېگەن ئىبارە شۇنىڭدىن ئېلىنغان.// III 609

اُنُنْج onunq ئوننىنچى. اُنُنْج يَرْماقْ onunq yarmak — ئوننىنچى يارماق. باشقىلاردىمۇ شۇنداق.



## بۇ بابتىكى پېئىل

ينْجكالنْدي yinqkələndi خۇشامەت قىلدى: بويسۇندى؛ ھەرىمىگە ئالدى. اُلْ منكا ينْجكالنْدي ol maŋa yinqkələndi — ئۇ ماڭا خۇشامەت قىلدى. اُلْ قيزِغْ ينْجكالنْدي ol kïzïɣ yinqkələndi — ئۇ قىزنى ھەرىمىگە ئالدى.// 637 قُلْ تنكْريكا ينْجكالنْدي kul təŋriga yinqkələndi — بەندە تەڭرىگە بويسۇندى، يەنى بەندە ئالەمنى ياراتقۇچى تەڭرىگە بويسۇنۇپ، دۇنيانى تەرك ئېتىپ، ئىبادەت قىلدى، روزا تۇتتى، ناماز ئوقۇدى ۋە بويسۇندى (ينْجكالنُورْ - ينْجكالنْماكْ yinqkələnür - yinqkələnmək).

ئىككى ساكىن بىر يەردە كېلىدىغان بۆلۈم تۈگىدى. بۇ سەككىز بۆلۈمنىڭ ئاخىرقىسىدۇر. ئالەمنى ياراتقۇچى ۋە تەربىيىلىگۈچى تەڭرىگە ئالقىشلار بولسۇن.// III 610

ھۇسەين ئوغلى مەھمۇد ئېيتىدۇكى: تۈركىي تىللارنىڭ سۆزلۈكلىرىنى توپلاش، قائىدە ۋە ئاساسلىرىنى بايان قىلىش، پەرقلىرىنى ئايدىڭلاشتۇرۇش، بۆلۈملەرگە بۆلۈشنى كىتابنىڭ بېشىدا شەرت قىلغانىدۇق. بۇ سۆزىمىز بەجا كەلدى، ئارزۇيىمىز ئەمەلگە ئاشتى. ئوشۇقچە، ئورۇنسىز ۋە كېرەكسىز بولغانلىرىنى كىتابتىن چىقىرىپ تاشلىدىم. ئەمدى كىتاب ئۇزاق زامانلارغىچە كەڭ تارقالسۇن، ئەبەدىي يادىكارلىق بولۇپ قالسۇن. كىتابىمىز مۇشۇ يەردە تاماملانسۇن.

تەڭرىگە ئەبەدىي ئالقىشلار بولسۇن. تەڭرىنىڭ ئەلچىسىگە ۋە ئۇنىڭ ئۇرۇق - ئەۋلادلىرىغا تەڭرىنىڭ چەكسىز رەھمىتى تەگسۇن.

ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ پېقىر قۇلى ساۋەلىك، ئاندىن دەمەشقلىق مۇھەممەد ئىبنى ئەبى بەكرى ئىبنى ئەبىلفەتھ (تەڭرى ئۇنى كەچۈرسۇن) بۇ كىتابنى ئەسلىي نۇسخىسىدىن كۆچۈرۈش ئىشىنى 664- يىلى شەۋۋال ئېيىنىڭ 27- كۈنى — يەكشەنبە تاماملىدى.

بۇ كىتابنىڭ مۇئەللىپى [مەھمۇد كاشغەرىي] ئۆز قولى بىلەن يازغان نۇسخىنىڭ ئاخىرقى جۈملىسىنى بۇ يەردە ئۆز پېتى كۆچۈرۈپ ئۆتىمەن:

«كىتابنى 464- يىلى جامادىيەلئەۋۋەلنىڭ باشلىرىدا يېزىشقا كىرىشكەنىدىم، تۆت قېتىم قايتا يېزىپ، تۈزىتىپ ۋە تەھرىرلەپ، 466- يىلى جامادىيەلئاخىرنىڭ 10- كۈنى — دۈشەنبە تۈگەتتىم».// 611 III

لاَحَوْلَ وَلاَقُوَّةَ الاَّ بِاللهِ الْعَلِىِّ الْعَظِيمِ وَهُوَحَسْبُنا وَنِعْمَ الْوَكِيلْ (پۈتۈن كۈچ - قۇۋۋەت ئۇلۇغ ۋە يۈكسەك تەڭرىگىلا خاس، تەڭرى بىزنىڭ ئىشەنچىمىز ۋە ئەڭ ياخشى ئىگىمىز).// 638

كىتاب تۈگىدى.// 612 III



# قوشۇمچە (1)

## مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يۇرتى، ھاياتى ۋە مازىرى توغرىسىدا

ئىبراھىم مۇتىئى
مىرسۇلتان ئوسمانوف

مەملىكىتىمىزنىڭ 11- ئەسىردە ئۆتكەن مەشھۇر ئالىمى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يۇرتى، ھاياتى ھەم قەيەردە ۋاپات بولغانلىقى ئىلىم دۇنياسىدا ھازىرغىچە تولۇق ئېنىقلانماي كېلىۋاتقان بىر مەسىلە ئىدى. بۇ ھەقتە تۈرلۈك كۆز قاراش ۋە پەرەزلەر ئوتتۇرىغا قويۇلغان بولسىمۇ، لېكىن يەنىلا كەڭ جامائەتچىلىكنى قانائەتلەندۈرەلمەي كەلدى. بەزى كۆزقاراشلار ھەتتا رېئاللىقتىن ناھايىتى يىراقلىشىپ كەتتى.

بىز ئالىمىمىزنىڭ «دىۋانۇلۇغاتىت - تۈرك» (تۆۋەندە «دىۋان» دېيىلىدۇ)دە ئۆز يۇرتى ۋە ھاياتى ھەققىدە بەرگەن ماتېرىياللىرى ئاساسىدا، يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ ئىزدىنىپ كۆرۈش مەقسىتى بىلەن 1982- يىلى 12- ئايدىن 1983- يىلى 3- ئايغىچە قەشقەردە «دىۋان»نىڭ ئۈچىنچى تومىنى ئۇيغۇرچە نەشرگە تەييارلاش خىزمىتى جەريانىدا قەشقەر كونا شەھەر ناھىيىسىنىڭ ئوپال يېزىسىنى نۇقتا قىلغان ھالدا بىر نۆۋەت مەخسۇس تەكشۈرۈش ئېلىپ باردۇق. بۇنىڭدا ئالدى بىلەن (1982- يىلى 12- ئاينىڭ 18-، 19- كۈنلىرى) ئوپالدىكى «ھەزرىتى موللام»ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش تارىخىي ئورۇنلارنى كۆزدىن كەچۈردۇق. ئاندىن ئوپال ۋە قەشقەردىكى پېشقەدەم ئۆلىمالار، زىيالىيلار ۋە مۇناسىۋەتلىك ئادەملەردىن ئۇلار بىلىدىغان ئەھۋاللارنى ھەم مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرىغا مۇناسىۋەتلىك ماتېرىياللارنى ئىگىلىدۇق. شۇنىڭ بىلەن 1982- يىلى 12- ئاينىڭ 30- كۈنى

ئوپالدىكى «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرى ئىكەنلىكى توغرىسىدا بىرىنچى قېتىملىق دوكلاتىمىزنى ئاپتونوم رايوندىكى مۇناسىۋەتلىك ئورۇنلار بىلەن قەشقەر مەمۇرىي مەھكىمىسىگە ئەۋەتتۇق[1]. شۇ ئاساستا قەشقەر مەمۇرىي مەھكىمە مەسئۇللىرىدىن يولداش مامۇتوف قۇربان ۋە ئەيسا شاكىرلارنىڭ قىزغىن قوللىشى بىلەن 1983- يىلى 1- ئاينىڭ 6- كۈنى قەشقەردىكى ئۆلىمالار، زىيالىيلارنىڭ ۋەكىللىرى ۋە مۇناسىۋەتلىك كىشىلەرنىڭ سۆھبەت يىغىنىنى ئۆتكۈزۈپ، جامائەتچىلىكتىن پىكىر ئالدۇق. شۇنىڭ بىلەن بۇ ھەقتە يەنىمۇ كۆپ ئادەملەرنىڭ دىققىتى قوزغىلىپ، بىزنى بىرمۇنچە قىممەتلىك ماتېرىياللار بىلەن تەمىنلىدى. بۇنىڭ ئىچىدە قەشقەرنىڭ مەشھۇر ئۆلىمالىرىدىن ئىمىر ھەسەن قازى ئاخۇنۇم تەقدىم قىلغان، مۇندىن 150 يىلچە ئاۋال يېزىلغان بىر كىتاب ۋەخپىنامىسى تولىمۇ قىممەتلىك ھۆججەت بولۇپ، ئۇنىڭدا ئوپالدىكى «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ ھەقىقەتەن مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرى ئىكەنلىكى ئوچۇق بايان قىلىنغان. بۇ ھۆججەت بىزنىڭ ئاغزاكى ماتېرىياللار ئاساسىدا يېزىلغان بىرىنچى قېتىملىق دوكلاتىمىزدا ئالغا سۈرۈلگەن كۆز قاراشلىرىمىزنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى تەستىقلىدى. شۇنىڭ بىلەن بىز تولۇپ تاشقان ئىشەنچكە كېلىپ، ئىككىنچى قېتىملىق دوكلاتىمىزنى يېزىشقا مۇۋەپپەق بولدۇق ۋە ئۇنى 1983- يىلى 4- ئايدا شىنجاڭ ئىجتىمائىي پەنلەر ئاكادېمىيىسى ئىلمىي ھەيئەتلىرىنىڭ كېڭەيتىلگەن يىغىنىغا قويدۇق.

ئېيتىپ ئۆتۈش كېرەككى، بىز قەشقەر ۋە ئوپالدا دەسلەپ سۆزلەشكەن كىشىلەرنىڭ تولىسى «دىۋان»نىڭ ئۇيغۇرچە بىرىنچى تومى نەشر قىلىنغاندىن كېيىن ئۇنى كۆرگەن ياكى كۆرەلەيدىغان كىشىلەر ئەمەس، ئۇلارنىڭ بىر قىسمى ئەزەلدىن «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ شەيخلىقىنى قىلىپ كېلىۋاتقان ئاددىي خەلق، بىر قىسمى كونىچە ئوقۇغان بولسىمۇ، ئىلىم دۇنياسىدا مەھمۇد كاشغەرىي ھەققىدىكى تەتقىقاتلاردىن بىخەۋەر كىشىلەر، شۇنداق بولۇشىغا قارىماي، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئەۋلادتىن - ئەۋلادقا داۋاملىشىپ كېلىۋاتقان «ھەزرىتى موللام»نىڭ مەھمۇد كاشغەرىي ئىكەنلىكى ھەققىدىكى ھەر خىل رىۋايەتلەر بىزگە خەلقىمىزنىڭ

[1] بۇ دوكلات «قەشقەر ئەدەبىياتى»نىڭ 1983- يىل 2- سانىدا بېسىلغان.

ئۆزىنىڭ بۇ مۇنەۋۋەر پەرزەنتىنى بىر ـ قانچە ئەسىرلەر داۋامىدا چوڭقۇر مۇھەببەت بىلەن ياد ئېتىپ كېلىۋاتقانلىقىنى، ئۇنى ئۇنتۇپ كەتمىگەنلىكىنى ھېس قىلدۇردى. بىز بۇ ماقالىمىز ئارقىلىق بۇ ماتېرىياللارنى ئۆز ئەينى بويىچە جامائەتچىلىككە مەلۇم قىلماقچىمىز ۋە ئۆزىمىزنىڭ بىرىنچى، ئىككىنچى قېتىملىق دوكلاتىمىزدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان كۆزقاراشلىرىمىزنى تەپسىلىي بايان قىلماقچىمىز. بىز بۇ قېتىمقى تەكشۈرۈشتە ئىگىلىگەن ماتېرىياللارنى ئېلان قىلىشتا ئۇلارنىڭ مېغىزىدىن پايدىلاندۇق، شاكىلىنى تاشلىدۇق، يەنى مەسىلىگە ئالاقىدار بىر قىسىم رىۋايەتلەر ئىچىدىكى ئەسىرلەر داۋامىدا قوشۇلۇپ قالغان بەزى ئەپسانىۋى يېپىنچىلارنى نەزەردىن ساقىت قىلدۇق.

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يۇرتى، ھاياتى ۋە مازىرى ھەققىدە بىز ئىگىلىگەن ماتېرىياللار تۆۋەندىكىچە:

## 1. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يۇرتى

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قەشقەرلىك ئىكەنلىكى ئۇنىڭ تەخەللۇسىدىن ئوچۇق كۆرۈنۈپ تۇرۇپتۇ. ئىلىم دۇنياسىدا چىنلىقتا ھۆرمەت قىلىدىغان كىشىلەرنىڭ ھېچقايسىسى بۇنىڭدىن قىلچە گۇمانلانمايدۇ.

ئالىمنىڭ قەشقەرنىڭ قايسى يېزىسىدىن ئىكەنلىكىگە كەلسەك، بۇ ھەقتە «دىۋان»دىكى مۇنداق بىر نەچچە پاكىت بىزنىڭ دىققىتىمىزنى ئۆزىگە تارتىدۇ:

مەھمۇد كاشغەري «دىۋان»دا قەشقەر ئەتراپىدىكى 20 دىن ئارتۇق يەر ئىسمىنى ئىزاھلىغاندا، ئۇلارنىڭ كۆپىنى «اسْم بَلْدة كانتْ قُرْب كاشْغرْ» (قەشقەر يېنىدىكى بىر شەھەرنىڭ ئىسمى)، «اسْم قرية الْكاشْغرْ» (قەشقەردىكى بىر يېزا ئىسمى) دېگەندەك ئىبارىلەر بىلەن ئىزاھلىغان بولسىمۇ، لېكىن «اذغْ *aẑïq*» سۆزىنى ۋە «اُبلْ *opal*» سۆزىنى «اسْم قرية لنا» (بىزنىڭ يۇرتنىڭ نامى) دەپ ئىزاھلىغان. «قسى *kasi*» سۆزىنى «اسْم مَوْضُع لَنَا» (بىزدىكى بىر يەر ئىسمى) دەپ ئىزاھلىغان.

---

[1] «دىۋان» يازما نۇسخا، 44- بەت، 1-، 2- قۇرلارغا قاراڭ.

[2] «دىۋان» يازما نۇسخا، 49- بەت 7- قۇرغا قاراڭ.

[3] «دىۋان» يازما نۇسخا، 544 — بەت 5- قۇرغا قاراڭ.

توغرىسىنى ئېيتقاندا، بىزنىڭ قەشقەر كونا شەھەر ناھىيىسىنىڭ ئوپال يېزىسىدىكى تەكشۈرۈشىمىز مانا مۇشۇ يىپ ئۇچى ئاساسىدا، يەنى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يۇرتى ئوپال، ئوپالنىڭ «ئازىق» مەھەللىسى دېگەن ئاساستا ئېلىپ بېرىلدى.

ئوپال قاتناش لىنىيىسى ھېسابىدا، قەشقەر شەھىرىنىڭ غەربىي جەنۇبىغا جايلاشقان تەخمىنەن 51 كىلومېتىر يىراقلىقتىكى جاي بولۇپ، ھازىر قەشقەر كونا شەھەر ناھىيىسىگە قاراشلىق بىر يېزا. ئۇ پامىر تاغلىرىنىڭ شەرقىي ئېتىكىدىن ئورۇن ئالغان، ھاۋاسى ساپ، تەبىئىي مەنزىرىسى گۈزەل بىر جاي. مەھمۇد كاشغەرىي «قەشقەر خان تۇرىدىغان جاي، قەشقەرنىڭ ھاۋاسى ياخشى بولغانلىقتىن، خاقان ئافراسىياپ شۇ يەردە تۇرغان»[1] دېگەندە، قەشقەرنىڭ، شۇ جۈملىدىن، ئوپالنىڭ مۇشۇنداق ساپ ھاۋاسىنى ۋە گۈزەل مەنزىرىسىنى كۆزدە تۇتقان بولسا كېرەك.

«اذِغْ *ażiq*» دېگەن يەر ئىسمىغا كەلسەك، مەھمۇد كاشغەرىي «بىزنىڭ يۇرتنىڭ نامى» دەپ ئىزاھلىغان بۇ مەھەللىمۇ خۇددى شۇ ئوپالنىڭ غەربىي شىمالىغا جايلاشقان «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ تەخمىنەن 300 – 400 مېتىر جەنۇبىدىكى «ئازىق تىكەن دارىسى» (ھازىرقى ئاتىلىشى «سۆسەر ئاغزى») دېگەن ئېقىننىڭ ئاغزىغا جايلاشقان.

«قسي *kasi*» ئازىق مەھەللىسىگە تۇتاش بىر جاي ئىسمى، ھازىر بۇ سۆزدىكى «س» تاۋۇشىدا فونېتىكىلىق ئۆزگىرىش يۈز بەرگەن بولۇپ، بۇ جايدىن ئۆتكەن ئۆستەڭ «قاچى ئۆستەڭ» دېيىلىدۇ.

ئازىق مەھەللىسىدىن 92 ياشلىق داۋۇت زۇنۇننىڭ ئۆز دادىسىدىن نەقىل كەلتۈرۈپ ئېيتىپ بېرىشىچە، بۇ مەھەللىنىڭ ئەسلىي ئىسمى «ئازىق» بولۇپ، بۇرۇن سۆسەر ئاغزىدىن بىر قېتىم سەل كېلىپ قۇم سېلىۋېتكەنلىكتىن «قۇمباغ» دەپمۇ ئاتىلىدىغان بولغان. مۇندىن 50 يىللار ئىلگىرىكى ۋاقىتقىچە خەلق «ئازىق» دېگەن ئىسىمنىمۇ تەڭ قوللىنىپ كەلگەن. يەرلىك خەلقنىڭ چۈشەندۈرۈشىچە، «ئازىق تىكەن دارىسى» دېگەن سۆز «ئاق تىكەن دارىسى»مۇ دېيىلىدىكەن. چۈنكى، «ئازىق

---

[1] «دىۋان» يازما نۇسخا، 173- بەت، ئۇيغۇرچە بىرىنچى توم 447- بەتلەرگە قاراڭ.

تىكەن» بىلەن ئاق تىكەن، بىرلا خىل ئۆسۈملۈكنىڭ ئىككى خىل ئاتىلىشى بولۇپ، ئۇنىڭ ئۇششاق قىزىل مېۋىسى بولىدىكەن، بۇ مېۋىنى ئېيىق يەيدىكەن.

بىزگە مەلۇم، «ئېيىق» سۆزى خاقانىيە تىلىدا «aẑïq» دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. شۇڭا، «دىۋان» دا «اذِغ aẑïq» دەپ تىلغا ئېلىنغان ۋە ھازىر «ئازىق» دېيىلىۋاتقان بۇ مەھەللىنىڭ ئىسمى ئەنە شۇ «ئازىق تىكەن دارىسى» دېگەن سۆز بىلەن مۇناسىۋەتلىك دەپ قاراشقا بولىدۇ.

XI ئەسىردىكى خاقانىيە تىلىنىڭ ئاساسەن «ذ - ẑ»لىق تىل ئىكەنلىكى، كېيىنچە بۇ تاۋۇشنىڭ «ي - y»غا ئۆزگەرگەنلىكى، لېكىن بەزى يەر ئىسىملىرىدا، مەسىلەن، ئوپالدىكى «ئازىق» ۋە ئاتۇشتىكى «ئازاق» سۆزلىرىدە «ي - y»غا ئۆزگەرمەي (جۇغراپىيىۋى ئىسىملار ئومۇمەن تۇراقلىق بولغاچقا، مۇنداق ئۆزگىرىش ئاز بولىدۇ)، ئەسلىي تەلەپپۇزى ساقلىنىپ قالغانلىقىغا دىققەت قىلىنسا، يۇقىرىقى قاراشنىڭ ئاساسسىز ئەمەسلىكى ئۆز — ئۆزىدىن مەلۇم بولىدۇ.

مانا بۇ بىزنىڭ مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يۇرتى قەشقەر، قەشقەردىكى ئوپال يېزىسى ۋە ئوپالدىكى «ئازىق» مەھەللىسى دېيىشىمىزدىكى بىرىنچى ئاساس.

شۇنى ئەسكەرتىپ ئۆتۈش كېرەككى، مەھمۇد كاشغەري «بىزنىڭ يۇرتىنىڭ نامى» دەپ ئىزاھلىغان بۇ ئىككى يەر ئىسمى ئېنىقلانغاندىن كېيىن، بىز بىرىنچىدىن، «دىۋان»نىڭ بىزدىن ئاۋۋالقى تەرجىمىلىرىنى نەشر قىلدۇرغان بروككېلمان، بېسىم ئاتالاي ۋە سالىھ مۇتەللىپوفلارنىڭ «ابل» سۆزىدە يېزىلىشتىكى سەۋەنلىك تۈپەيلىدىن «ا- ئەلىف» بىلەن «ب - b» ئوتتۇرىسىغا قويۇلۇپ قالغان دىئاكرىتىك بەلگە — زەممىنى «ب - b» غا تارتىپ «abul» دەپ ئوقۇغانلىقىنىڭ توغرا بولمىغانلىقىنى، بىزنىڭ زەممىنى «ا- ئەلىف» كە تارتىپ «opal» دەپ ئوقۇغانلىقىمىزنىڭ پۈتۈنلەي توغرا بولغانلىقىنى ھېس قىلدۇق؛ ئىككىنچىدىن، بىز 1980- يىلى 6- ئايدا «دىۋان»نىڭ بىرىنچى تومىنىڭ تەرجىمە خىزمىتىگە ئالاقىدار تىل تەكشۈرۈش بىلەن قەشقەرگە بارغان ۋاقتىمىزدا، يېڭىسار ئەتراپىدىكى ئۇيغۇرلارنىڭ ھەر يىلى ئالدى بىلەن يېڭىساردىكى «ھەزرىتى بېگىم»، ئاندىن «ئوردا خېنىم»، ئاندىن ئاتۇشتىكى ھەزرىتى سۇلتان سۇتۇق بۇغراخان، ئاندىن قەشقەر

پايناپتىكى يۈسۈپ خاس ھاجىپ، يۈسۈپ قادىرخان، ئاندىن ئوپالدىكى «ھەزرىتى موللام» مازارلىرىنى تاۋاپ قىلىپ قايتىدىغانلىقىغا بىنائەن، بۇلارنىڭ ھەممىسى قاراخانىيلار جەمەتىگە ئائىت شەخسلەرنىڭ مازارلىرى بولغاچقا، «ھەزرىتى موللام»نىمۇ قاراخانىيلار جەمەتىدىن دەپ تونۇغان ۋە «ئېھتىمال، مەھمۇد كاشغەرىي بولسا كېرەك» دەپ «دىۋان»نىڭ ئۇيغۇرچە بىرىنچى تومىدا ئاز _ تولا بېشارەت بېرىپ ئۆتكەنىدۇق. بىراق، بىزنىڭ بۇ ھەقتىكى قاراشلىرىمىزدا (بۇ بەزى ئىزاھلاردا ۋە كىرىش قىسمىدا كۆرۈلىدۇ) مۇجمەللىك بولدى، ئاتۇشتىكى «ئازاق» بىلەن ئوپالدىكى «ئازىق»نى ئارىلاشتۇرۇپ قويغانلىقىمىز ئۈچۈن، بەزى سەۋەنلىكلەرگە يول قويۇلۇپ قالدى.

بىز «دىۋان»نىڭ بىرىنچى تومىنى ئۇيغۇرچە نەشرگە تەييارلاش خىزمىتىنىڭ قاتناشقۇچىلىرىدىن بولۇش سۈپىتىمىز بىلەن مۇنداق مۇھىم بىر ئىلمىي مەسىلىدە يەڭگىلتەكلىك قىلغانلىقىمىزنى ۋە شۇنىڭ بىلەن سەۋەنلىك ئۆتكۈزگەنلىكىمىزنى ئېتىراپ قىلىمىز.

ئوپال ئازىقتىكى «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ تەزكىرىسى ۋە مۇشۇ تەزكىرىدىكى بايانلارغا ئانداشقان ھالدا، بۇ مازارنىڭ تا مۇشۇ كۈنگىچە خەلقىمىز تەرىپىدىن «ئىلىمگە ھۆددىگەر پىرىم» دەپ، سۆيۈپ، ئاسرىلىپ كېلىۋاتقانلىقى، «ھەزرىتى موللام» مازىرى شەيخلىرىنىڭ مازار ھەققىدە سۆزلەپ بەرگەنلىرى (بۇ ھەقتە ئايرىم توختىلىمىز) ۋە يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتۈلگەن ۋەخپىنامە — مانا بۇلار بىزنىڭ مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يۇرتى ئوپال، ئۇ ھەقىقەتەن ئوپال ئازىقتا تۇغۇلغان ۋە ئوپال ئازىقتا دەپنە قىلىنغان دەپ تونۇشىمىزغا ئىككىنچى ئاساس ھېسابلىنىدۇ؛ ئۈچىنچىدىن، ھازىرقى ئوپالدا «خان بېغى» ياكى «سۇلتانباغ»، «تەكيەگاھ» (خانلارنىڭ چەت ئەل ئەلچىلىرىنى كۈتۈۋالىدىغان مەخسۇس مېھمانخانىسى) دېگەن جاي ئىسىملىرىنىڭ ساقلىنىپ قېلىشى، شۇنىڭدەك، «قاراخان پاشايىم» مازىرى، «ھەزرىتى پاشايىم» مازىرى، «سوپ تېكىن (سەبۇك تېگىن؟)» مازىرى، «ئوپ تېكىن (ئالپ تېگىن؟)» مازىرى، «قىلىچ بۇغراخان» (ئېھتىمال يۈسۈپ قادىرخاننىڭ دادىسى ئوبۇلھەسەن ھارۇن ئىبنى سۇلايمان بولسا كېرەك) مازىرى دېگەندەك مازارلارنىڭ بولۇشى ۋە تىل ئالاھىدىلىكى جەھەتتە، مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان»دا ئېيتىپ

ئۆتكەن ئۆز ئەجدادلىرىنىڭ سۆز بېشىدا «ھ — $h$» نى كۆپەيتىش ھادىسىسىنىڭ ھازىرقى ئۇيال جانلىق تىلدا قويۇق ساقلىنىپ كېلىۋېتىشى ئومۇمەن، ئۇيالنىڭ قاراخانىيلار جەمەتى بىلەن يېقىن مۇناسىۋەتلىك جاي ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ.

بولۇپمۇ، تەزكىرىدە نامى تىلغا ئېلىنغان «بۇزرۇكۋارلىرىم» دېگەن نام ئاستىدىكى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ بوۋىسى مۇھەممەد ۋە ئاتىسى ھۈسەينلەرنىڭ مازىرى: «سەيپىدىن بۇزرۇكۋار» دېگەن نام بىلەن ساقلىنىپ كېلىۋاتقان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئانا تەرەپ بوۋىسى خوجا سەيپىدىننىڭ مازىرى (تەزكىرىدىن مەلۇم بولۇشىچە، بۇ كىشىگە «بۇزرۇكۋار» دېگەن ئۇلۇغلاش ئۇنۋانى مەھمۇد كاشغەري دۇنياغا كېلىش بىلەن خان تەرىپىدىن بېرىلگەن)؛ «بۇبى رابىيە خېنىكەم» دېگەن نام ئاستىدا ھۆرمەتلىنىپ كېلىۋاتقان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئانىسىنىڭ مازىرى؛ مەھمۇد كاشغەرىينىڭ شاگىرتلىرىدىن بولغان ئىمام ئەكبەر (ياكى ئىمام ئەژدەر)، ئىمام ئەسقەرلەرنىڭ مازارلىرى، مەھمۇد كاشغەري باغداتتىن قايتقاندىن كېيىن، سەككىز يىل دەرس ئۆتكەن «مەھمۇدىيە» مەدرىسىسىنىڭ خارابىسى؛ ئالىمنىڭ ئۆز تالىپلىرى بىلەن ھەر پەيشەنبە كۈنى سەيلە قىلىدىغان ۋە ھەر يىلى نورۇز ئېيىدا تالىپلىرىنىڭ ئوقۇش پۈتكۈزۈش مۇراسىملىرىنى ئۆتكۈزۈپ، ئۇلارغا ئىلمىي ئۇنۋانلار بېرىدىغان تارىخىي ئورۇن — ئالىمنىڭ تىرىك گۇۋاھچىسى سۈپىتىدە ھازىرمۇ بۇلدۇقلاپ قايناپ تۇرغان «نورۇز بۇلاق» قاتارلىق ئورۇنلارنىڭ ھەممىسى مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يۇرتى ھەقىقەتەنمۇ ئۇپال يېزىسى، ئۇپالنىڭ «ئازىق» مەھەللىسى ئىكەنلىكىنى روشەن كۆرسىتىپ تۇرۇپتۇ.

## 2. «ھەزرىتى موللام» مازىرى — مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرى

«ھەزرىتى موللام» (بۇ سۆز ئەسلى ئەرەبچە «مولى *məvla* — ئىگە، خوجايىن» دېگەن سۆزدىن ئۆزگىرىپ كەلگەن بولۇپ، ئاخىرىغا ھۆرمەت يۈزىسىدىن ئۇيغۇر تىلى بويىچە بىرىنچى شەخس بىرلىكتىكى تەۋەلىك قوشۇمچىسى قوشۇلغان) مازىرى ئۇپالنىڭ غەربىي شىمال بۇرجىكىدىكى «ھەزرىتى موللام تېغى» دەپ ئاتالغان تاغ

باغرىدا[1] . بۇ تاغدا ئىسلامىيەتتىن ئىلگىرىكى بۇددىست ئۇيغۇرلارغا ئائىت خارابىلەرنىڭ ئىزلىرى ھازىرمۇ تولۇق يوقىلىپ كەتمىگەن[2] . كىشىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، مۇندىن 60 يىللار ئىلگىرى بۇ تاغدا بىر بۇددا ئىبادەتخانىسىمۇ بولغان. چىڭ سۇلالىسى دەۋرىدە قەشقەردىكى مانجۇ ئەمەلدارلىرى ۋە ئەسكەرلىرى ھەر يىلى بۇ بۇتخانىغا چىقىپ ئىبادەت قىلىپ تۇرغان. ھازىر بۇ تاغدىن قەدىمكى دەۋرلەردىن قالغان دەپىنىلەر دائىم چىقىپ تۇرىدۇ. ئومۇمەن بۇ جايدا تاش دەۋرىدىن تارتىپ تاكى چىڭ سۇلالىسىنىڭ ئاخىرىغىچە بولغان ھەرقايسى دەۋرلەردىكى مەدەنىيەت ئەكس ئەتكەن[3] . بۇ يەردىن تېپىلغان قاراخانىيلار دەۋرىگە ئائىت يارماقلار ھازىر قەشقەر كونىشەھەر ناھىيىسىنىڭ مەدەنىيەت يۇرتىدا ساقلانماقتا، «ھەزرىتى موللام» مازىرى ئەنە شۇ تاغ باغرىدىكى «مارجان بۇلاق» («چەشمە زۇلال» مۇ دېيىلىدۇ) سەھنىسىگە جايلاشقان. بۇ بۇلاقنىڭ شىمال تەرىپىدە يەنە بىر بۇلاق بولۇپ، ئۇنىڭ تۆۋىدە «ھەزرىتى موللام» جامەسى جايلاشقان. «مارجان بۇلاق» تۆۋىدە خەلقنىڭ ئېيتىشىچە، سەل كەم مىڭ يىلدىن بۇيان قايتا ــ قايتا كۆكلەپ كېلىۋاتقان «هاي ــ هاي تېرەك» دېگەن تېرەك بار. مەسچىتتىن تۆۋەن چۈشكەندە «ئۇجمىلىك كوچا» دېگەن كوچا باشلىنىدۇ. مازاردىن 30 ــ 40 مېتىرچە جەنۇبتىكى دۆڭلۈكتە «مەھمۇدىيە» مەدرىسىسىنىڭ خارابە ئىزلىرى بار. مازارنىڭ كۈنچىقىش تەرەپ پەستە «موللام بېغى» دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتقان مەھەللە بولۇپ، بۇ مەھەللىدە «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ شەيخلىرى ۋە ئۇلارنىڭ جەددى ــ جەمەتى ئولتۇراقلاشقان.

---

[1] ئوپالنىڭ غەربىي شىمالىغا جايلاشقان «ئوپال ئارت» گۈر جىلغا بويىدىكى خارابە «تاشبالىق» دېيىلىدۇ. تۆۋەندىكى شېئىردىن قارىغاندا، تاغمۇ شۇ نام بىلەن ئاتىلىپ، كېيىن «ھەزرىتى موللام تېغى» دەپ ئاتالغان. ئوپال دۆڭ ئۆستەڭ لەڭگەرلىك «خوجا قونداق ئاتام» مازىرىنىڭ خاتىپى سۇلايمان ئىمىن (72 ياش) نىڭ رىۋايىتىچە، مەھمۇد كاشغەرىيگە ئاتاپ تۆۋەندىكىدەك مەرسىيىلەر يېزىلغان:

تاشبالىق بولسۇن ئەبەد ھەزرىتى موللامنىڭ تاغى،
نامى ئۆچمەس گۈل چېچەكلەپ مېۋە بولغاي موللام باغى.

[2] ئوپالدىن يەنە غەربىي شىمالغا ماڭسا «ئۇيغۇر قەلئە» دېگەن بىر خارابە بار.

[3] «قەشقەر ئەدەبىياتى» 1983- يىل 6- سان 18- بەت. «شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق مەدەنىيەت نازارىتى مەدەنىيەت يادىكارلىقلىرى باشقارمىسى، قەشقەر ۋىلايەتلىك مەدەنىيەت يادىكارلىقلىرىنى قوغداش ئورنى ئارخېئولوگىيە گۇرۇپپىسىنىڭ دوكلاتى» غا قاراڭ.

تاھازىرغىچە نورۇز بايرىمىدا ياكى ئۇجمە پىشقاندا، ھەرقايسى ۋىلايەتلەردىن خەلقلەر كېلىپ تاۋاپ ۋە سەيلە قىلىشىدۇ. ئوقۇمۇشلۇق كىشىلەر بولسا، بۇ مازاردا ياتقان شەخسنى «ئىلىمگە ھۆددىگەر پىرىم» دەپ ھۆرمەتلەپ، دۇئا ــ تەكبىر قىلىشىپ، ھەتتا بىر مەزگىل تۇرۇپ يېنىشىدۇ.

بىز بۇ مازاردا خەلقنىڭ ھۆرمىتىگە سازاۋەر بولغان بىر زاتنىڭ ياتقانلىقىنى مۆلچەرلەپ، ئۇنىڭ كىملىكىنى ئېنىقلاش مەقسىتىدە مۇنداق ئۈچ جەھەتتىن تەكشۈرۈش ئېلىپ باردۇق.

1) مازارنىڭ شەيخلىرىدىن تەكشۈرۈش:

«ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ ھازىرقى شەيخلىرىدىن باۋدۇن قارى، ئوسمان قارى ۋە مەمەت رىھىم شەيخلەرنىڭ ئاغزاكى گۇۋاھلىقىچە «ھەزرىتى موللام» مازىرىغا دەپنە قىلىنغان زاتنىڭ تولۇق ئىسمى «ھەزرىتى مەۋلام شەمسىددىن مەھمۇدىيە ئىبنى ھۇسەين» ئىكەن. ئۇلارنىڭ چۈشەندۈرۈشىچە: مەۋلام ــــ ئالىملىقىغا قارىتىلغان: شەمسىددىن ــــ دىنىنىڭ قۇياشى، ھۆرمەتلەش يۈزىسىدىن بېرىلگەن ئۇنۋان: مەھمۇدىيە ــــ بۇ زاتنىڭ ئىسمى (بىر نەچچە ئەسىر ئۆتكەنلىكتىن، مەدرىسىگە بېرىلگەن «مەھمۇدىيە» دېگەن نامنى ئۇلار دەپنە قىلىنغان زاتنىڭ ئىسمى دەپ ئادەتلىنىپ قالغان)، شۇنىڭدەك، ئۇنىڭ ئەخلاقلىقىنى كۆرسىتىدۇ، ھۇسەين ــــ دادىسىنىڭ ئىسمى. «ھەزرىتى موللام» شەيخلىرىنىڭ ئېيتىشىچە، بۇ زات ئالىم كىشىكەن، ئەرەبىي، پارسىي، تۈركىي، رومانىي... قاتارلىق سەككىز ـ توققۇز تىلنى بىلىدىكەن، ئىران، ئىراق تەرەپلەردە ئىلىم تەھسىل قىلغان ۋە مۇدەررىس بولغان، ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا «مەن يۇرتۇمغا قايتسام» دەپ مۇشۇ يەرگە قايتىپ كېلىپ، مۇشۇ مازارنىڭ يېنىدىكى مەدرىسىدە (يەنى مەدرەسەئى مەھمۇدىيەدە) مۇددەرىس بولغان ۋە تۆت ئەتراپقا ئىلىمنى شۇ كىشى تاراتقان، قايتىپ كېلىپ سەككىز يىلدىن كېيىن 97 يېشىدا ۋاپات بولغان، ئالىم كىشى بولغاچقا، ئۇلۇغلاپ «ھەزرىتى مەۋلام» دېيىلىدىكەن...

قاراخانىيلار دەۋرىدىكى قائىدە بويىچە، خان جەمەتىدىن بولغان شەخسلەرنىڭ مازارلىرىغا خان تەرىپىدىن مەخسۇس شەيخ، جارۇپكەش (قەبرە سۈپۈرگۈچى)، سۇپارىخان، يانتاقچى، مۇتىۋەللى تەيىنلىنىپ، ئۇلار شۇ مازارنىڭ ۋەخپىلىرى

بىلەن تەمىنلىنىپ تۇرغان، مۇنداق شەيخلىق ئاتىدىن بالىغا مىراس قالغان.

«ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ شەيخلىقىمۇ مۇشۇ قائىدە بويىچە داۋاملاشقان. يەنى بۇ مازارنىڭ شەيخلىقى ۋە ئۇنىڭ ئالدىدىكى «موللام بېغى» دېگەن كىچىك مەھەللىنىڭ ھەممە يېرى تاكى 1949- يىلىغىچە بۇ ئەۋلادقا مىراس ۋە ئەۋلادى ۋەخپە (ئەۋلادتىن - ئەۋلادقا پايدىلىنىدىغان، لېكىن ساتقىلى بولمايدىغان ۋەخپە) بولۇپ كەلگەن. شۇڭا، 1942- يىلى 10- ئاينىڭ 12- كۈنى ئوپال مەھكىمەئى شەرئىيەسى بىر مەزگىل باشقىلار تەرىپىدىن قانۇنسىز ھالدا تارتىۋېلىنغان شەيخلىقنى «ھەزرىتى موللام» شەيخلىرىنىڭ ئەۋلادلىرىدىن بولغان قۇددۇس قارى ھاجىم (ھازىرقى شەيخ — ئوسمان قارىنىڭ دادىسى)غا قايتىدىن ئېلىپ بېرىش ھەققىدە ھۆكۈم چىقارغان[1].

بۇنىڭدىن شۇ نەرسە ئوچۇق كۆرۈنۈپ تۇرۇپتۇكى، «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ شەيخلىرى بىر مەزگىللىك شەيخلەر بولماستىن، بەلكى بۇ مازار تىكلەنگەن ۋاقىتتىن ئېتىبارەن قانۇنىي ھالدا ئەۋلادتىن- ئەۋلادقا شەيخ بولۇپ كېلىۋاتقان كىشىلەر. ئۇلار ھەتتا ئۆزلىرىنىڭ يەتتىنچى، سەككىزىنچى ئەۋلادىنى خاتىرىسىدە ساقلاپ كەلگەن، شۇنىڭدەك، ئاتا — بوۋىلىرىدىن تارتىپ ئىشلىتىپ كەلگەن مەخسۇس مۆھرىمۇ بولغان. ئۇنىڭ ئۈستىگە، بۇ شەيخلەردىن بەزىلىرى ئۆز دەۋرىنىڭ ئاتاقلىق ئالىملىرى بولغان. مەسىلەن، بىزگە ئاغزاكى مەلۇمات بەرگەن باۋدۇن قارىنىڭ بوۋىسى تۇردى ھاجىم شەيخ (تەخمىنەن 1793— 1923) قەشقەرنىڭ ئاتاقلىق ئۆلىمالىرىدىن بولۇپ، ئۆز دەۋرىنىڭ ئۆلىمالىرىدىن موللا سادىق ئەلەم ئاخۇنۇم، ئەلنەزەر ئاخۇنۇم، ئابدۇرېھىم نىزارى، تۇردۇش كاتىپ (غەرىبىي)، نورۇز كاتىپ(زىيائىي)غا ئوخشاش كىشىلەر بىلەن ھەمسۆھبەت بولغان. تۇردى ھاجىم شەيخ يازغان ئەسەرلەردىن «سۇلتان سۇتۇق بۇغراخان تەزكىرىسى» ھازىر قەشقەر ۋىلايەتلىك مەدەنىيەت يادىكارلىقلىرىنى قوغداش ئورنىدا ساقلانماقتا.

شۇڭا، بىز بۇ شەيخلەرنىڭ «ھەزرىتى موللام» مازىرى ھەققىدىكى رىۋايەتلىرىنى ئۇلار ئەنە شۇنداق مەشھۇر كىشىلەردىن ئاڭلىغان بولغاچقا، مەلۇم ئاساسقا ئىگە دەپ قارايمىز.

---

بۇ ھۆكۈم «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ ھازىرقى شەيخى ئوسمان قارىنىڭ قولىدا ساقلانماقتا.

تۆۋەندە «ھەزرىتى موللام» شەيخلىرىنىڭ ھازىرغىچە مەلۇم بولغان ئىسىملىكى ئىسخېما بويىچە كۆرسىتىلدى:



2) «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ تەزكىرىسىنى تەكشۈرۈش:

بۇ مازارنىڭ تەزكىرىلىرىدىن بىرى ياقۇپبەگ زامانىسىدا يېزىلغان ئىلىپ كېتىلگەن، يەنە بىرىنى ئوپاللىق مەھەممەت چوڭسا دېگەن كىشى ساقلاپ كەلگەن بولسىمۇ، 1956 - يىلىدىن كېيىن قولدىن قولغا ئۆتۈپ يۇرۇپ يوقالغان. گەرچە بۇ تەزكىرە قولىمىزدا بولمىسىمۇ، ئەمما ئۆز دەۋرىدە مازارنى تاۋاپ قىلىشقا كەلگەنلەر ئوتتۇرىسىدا دائىم ئوقۇلۇپ كەلگەن بولغاچقا، نۇرغۇن كىشىلەرگە ياد بولۇپ كەتكەن. بىز ئۆتمۈشتە ئۇمەر داموللا، قۇناخۇن خەلپەت قاتارلىق كىشىلەردىن بۇ تەزكىرىنى كۆپ قېتىم ئاڭلىغان مەتىمىن ئەخمەت، قاسىم قازى ئاخۇنۇم (بۇ كىشى ئالىمنىڭ ئانىسى بۇبى رابىيە مازىرىنىڭ شەيخلىرىنىڭ ئەۋلادى، ھازىر 93 ياش)، مۇھەممەت ئوسمان قاتارلىق كىشىلەرنىڭ ئۆز خاتىرىسى ئاساسىدا رەتلەپ چىققان ماتېرىياللىرى (بۇ ماتېرىياللار «قەشقەر ئەدەبىياتى»نىڭ 1983 - يىلى 1 - سانىدا بېرىلدى) دىن ئۇنىڭ ئومۇمىي مەزمۇنىدىن ۋاقىپ بولدۇق.

بۇ تەزكىرىدە «ھەزرىتى موللام» مازىرىغا دەپنە قىلىنغۇچى زاتنىڭ تولۇق ئىسمى ھەزرىتى مەۋلام شەمسىددىن مەھمۇد ئىبنى ھۇسەين بولۇپ، ئازىق مەھەللىسىدە تۇغۇلغانلىقى، خان ئەۋلادى ئىكەنلىكى، ھۇسەيىننىڭ دەسلەپ «ئەمىرى شەب» بولۇپ، كېيىن «ئەمىرى سۇلتان»لىق دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلگەنلىكى بايان قىلىنىدۇ.

بىزگە مەلۇم، مەھمۇد كاشغەرىي «دىۋان» دا ئۆزىنىڭ خانزادىلىكىنى، تۈرك ئۆلكىلىرىنى (تۈركىي تىلدا سۆزلەشكۈچى قەبىلىلەر ئولتۇراقلاشقان يەرلەرنى) سامانىي ئوغۇللىرىدىن قايتۇرۇۋالغان كىشى ئۆزىنىڭ بوۋىلىرىدىن ئىكەنلىكىنى قەيت قىلىپ ئۆتكەن[1].

قاراخانىيلار تارىخىنى تەتقىق قىلغان ئالىم ئو. پرىتساكنىڭ تەھلىلىگە قارىغاندا، سامانىي ئوغۇللىرىدىن بىرىنچى قېتىم ھىجرىيە 382 (مىلادىيە 992) —

[1] «دىۋان» ئۇيغۇرچە 1 - توم 152 - بەتكە قاراڭ.

يىلى بۇخارانى ئالغان كىشى شەرقىي قاراخانىيلارنىڭ ھۆكۈمدارى ئەبۇلھەسەن ھارۇن بىننى سۇلايمان (قىلىچ بۇغراخان) ئىدى، خوتەننى ئالغان يۈسۈپ قادىرخان ئەنە شۇ ئەبۇلھەسەن ھارۇننىڭ ئوغلى ئىدى.

ئەرەب تارىخچىسى ئىبنۇلئەسىردىن مەلۇم بولۇشىچە، يۈسۈپ قادىرخاننىڭ ئىككىنچى ئوغلى مۇھەممەد بىننى يۈسۈپنىڭ يېنىدا ئۇنىڭ چوڭ ئوغلى ھۈسەيىن بىننى مۇھەممەد «ئارسلان ئىلىك» دېگەن ئۇنۋان بىلەن ھىجرىيە 448 — 449 (مىلادىيە 1056— 1057) — يىللىرى بارسغان ئەمىرى بولۇپ تۇرغان ۋە ئۆز نامىدىن ئاقچىلار سوقتۇرغان. 1048- 1058 — يىللاردا «شەمسىددەۋلە ئارسلان ئىلىك» دېگەن نام بىلەن سوقۇلغان ئاقچىلار بۇ نۇقتىنى ئىسپاتلايدۇ.

دېمەك، مەھمۇد كاشغەرىي يۈسۈپ قادىرخاننىڭ ئەۋرىسى، ئوبۇلھەسەن ھارۇننىڭ پەيىنەۋرىسى ھېسابلىنىدۇ. ئالىمنىڭ «تۈرك ئۆلكىلىرىنى سامانىي ئوغۇللىرىدىن قايتۇرۇۋالغان كىشى بىزنىڭ بوۋىلىرىمىز» دېگەن بايانلىرى مۇشۇ تارىخىي ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇن.

ئىبنۇلئەسىر يەنە، بۇغراخان مۇھەممەد بىننى يۈسۈپ ئۆزىنىڭ ئاكىسى سۇلايمان بىننى يۈسۈپ بىلەن بولغان توقۇنۇشتا غەلىبە قىلىپ، شەرقىي قاراخانىيلارنىڭ بۈيۈك خانى بولۇپ 11 ئاي ئۆتكەندىن كېيىن، تەختنى ئوغلى ھۈسەيىن بىننى مۇھەممەدكە ئۆتۈنۈپ بەرگەن، دەيدۇ. تەزكىرىدىكى «ئۇنىڭ ئاتىسى ھۈسەيىن ئاۋۋال <ئەمىرى شەب> بولغان، كېيىن <ئەمىرى سۇلتان بولغان>» دېگەن سۆزلەر مۇشۇ تارىخىي ئەمەلىيەت بىلەن ناھايىتى مۇۋاپىق كېلىدۇ.

يەنە شۇ پىرىتساكنىڭ ئىبنۇلئەسىردىن نەقىل كەلتۈرۈشىچە، ھىجرىيە 448 — 449 (مىلادىيە 1056 — 1057) — يىللىرى قەشقەردىكى قاراخانىيلار ئوردىسىدا بىر پاجىئەلىك ۋەقە يۈز بەرگەن، يەنى بۇغراخان مۇھەممەد بىننى يۈسۈپ تەختنى ئوغلى ھۈسەيىنگە ئۆتكۈزۈپ بەرمەكچى بولغاندا، مۇھەممەدنىڭ كىچىك خوتۇنى ئۆز

ئوغلى ئىبراھىمنى خان قىلىش مەقسىتىدە، تەختنى ئۆتكۈزۈپ بېرىش مۇراسىمىدا زىياپەتتە مۇھەممەدكە ۋە ئۇنىڭ چوڭ ئوغلى ھۈسەينگە زەھەر بېرىپ ئۆلتۈرىدۇ، مۇھەممەد بۇغراخاننىڭ قېرىندىشى ئارسلانخان بىننى يۈسۈپنى بوغۇپ ئۆلتۈرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئىبراھىم بىننى مۇھەممەد تەختكە چىقىرىلىدۇ.

تەزكىرىدە مۇھەممەد بىننى يۈسۈپ بۇغراخاننىڭ ئىسمى زىكىر قىلىنماي، «شاھى ئېھرام» دېگەن نامى بىلەن ئاتىلىدۇ. بىزچە بۇ مۇشۇ پاجىئەلىك ۋەقەنى ئەسلىتىشتىن ئېھتىيات قىلغانلىق بولسا كېرەك.

تەزكىرىدە مەھمۇد كاشغەري «مۇق يولى» ئارقىلىق چەتكە چىقىپ كەتكەن دېيىلىدۇ. دېمەك، ئالىم قانداقتۇر مۇشۇ پاجىئەلىك قىرغىنچىلىقتىن ئامان قالغان ۋە يوشۇرۇنۇپ يۈرۈپ، كىشىلەرنىڭ مېڭىشى ئىنتايىن خەتەرلىك بولغان «مۇق يولى» ئارقىلىق چەتكە چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر بولغان. شۇنداق قىلىپ، ئۇ كۆپ ئۆمرىنى سىرتتا ئۆتكۈزگەن. ئاخىر، ئۆز ئانا يۇرتىغا بولغان چەكسىز مۇھەببەت ئۇنى ياشانغىنىدا بولسىمۇ، شۇنچە قىيىنچىلىقلارنى يېڭىپ، «ئازىق»قا قايتىپ كېلىشكە مەجبۇر قىلغان.

ئالىمنىڭ «دىۋان»دا ئۆزىنىڭ قاراخانىيلار ئوردىسى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ھەققىدە ئارتۇق بىر نېمە دېمىگەنلىكىمۇ ئۆز ئائىلىسىدە يۈز بەرگەن بۇ پاجىئەلەر ئۈستىدە ئېغىز ئېچىشتىن ساقلانغانلىقى بولسا كېرەك. شۇنىڭدەك ئوپالدا مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئەجدادلىرىدىن ئانا تەرەپ بوۋىسى خوجا سەيپىددىن بۇزرۇكۋارنىڭ مازىرى تېپىلغا ئېلىنىپ، مۇھەممەد بۇغراخان ۋە ھۈسەينلەرنىڭ مازارلىرى ئوچۇق تىلغا ئېلىنماي، ئومۇمەن «بۇزرۇكۋارلىرىم» دەپ ئاتىلىشى يەنە شۇ يۇقىرىدا بايان قىلىنغان قانلىق ۋەقە بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولسا كېرەك.

تەزكىرىدە مەھمۇد كاشغەري «شەمسىددىن — دىننىڭ قۇياشى» دەپ ئۇلۇغلىنىدۇ. ئالىمنىڭ ئاتىسى ھۈسەيىننىڭ بارسغان ھاكىمى بولۇپ تۇرغىنىدا «شەمسىددەۋلە (دۆلەتنىڭ قۇياشى) ئارسلان ئىلىك» دېگەن نام بىلەن ئاتالغانلىقى

نەزەردە تۇتۇلسا كېرەك، ئۇنىڭ ئالىم ئوغلىنىڭ «شەمسىددىن ــــ دىنىنىڭ قوياشى» دەپ ئاتىلىشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەسلىكى، شۇ دەۋرنىڭ ئەمەلىيىتىگە ئۇيغۇنلۇقى ئۆز ـ ئۆزىدىن مەلۇم بولىدۇ.

دېمەك، تەزكىرىدە بايان قىلىنغانلار «ھەزرىتى موللام» مازىرىغا دەپنە قىلىنغان زاتنىڭ خانزادە ھەزرىتى مەۋلام شەمسىددىن ھۈسەين ئوغلى مەھمۇد ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. بۇ بايانلار بىزدىن ئىلگىرى ئالىمنىڭ ھاياتى ھەققىدە تەتقىقات ئېلىپ بارغان پەرەزلەرگە تامامەن ئۇيغۇن كېلىدۇ.

3) «ھەزرىتى موللام» مازىرىغا تەقدىم قىلىنغان كىتابتىكى ۋەخپىنامىدىن تەكشۈرۈش:

1983 - يىلى 1 - ئاينىڭ 6 - كۈنىدىكى سۆھبەت يىغىنىدىن كېيىن، قەشقەرنىڭ ئۆلىمالىرىدىن ئېمىر ھەسەن قازى ئاخۇنۇم ئىچىدىكى بىر ئاق بەتكە كىتابنى مازارغا ۋەخپە قىلىش ھەققىدىكى ۋەخپىنامە يېزىلغان بىر «مەسنەۋىي شەرىف»نى تەقدىم قىلدى. بۇ كىتاب مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرىدا قۇرۇلغان كىتابخانىغا كىشىلەرنىڭ بۇ زاتنى ئۇلۇغلاش يۈزىسىدىن تەقدىم قىلغان كىتابلىرىنىڭ بىرى. 19 - ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا يۈز بەرگەن قالايمىقانچىلىقلاردا بۇ مازارغا توپلانغان كىتابلار تالان - تاراج بولۇپ كەتكەن بولسىمۇ، بۇ «مەسنەۋىي شەرىف» بەختكە يارىشا ئېمىر ھەسەن قازى ئاخۇنۇمنىڭ ئاتىسى مەرھۇم قۇتلۇق ھاجىم (شەۋقى)نىڭ قولىدا ساقلىنىپ قالغان.

تۆۋەندە بىز بۇ ۋەخپىنامىنىڭ ئەسلىي تېكىستى ۋە ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا بولغان يەشمىسىنى كۆرسىتىپ ئۆتىمىز.

② مەزمۇنى:

ھجرىيە 1252 (كالا) _ يىلى ئۇلۇغ رەجەپ ئېيىنىڭ 14- كۈنى شەرىئەتنىڭ تۈۋرۈكى بولغان قەشقەر ۋىلايىتى قازى مەھكىمىسىنىڭ قازىسى، تۆۋەندە مۆھرۈمنى باسقۇچى مەنكى موللا سادىق ئەلەم شاھ ئەلا ئاخۇن ئوغلى بىر يۈز ئون تۆت ياشقا كىرگەن تەندۇرۇسلۇق ھالىتىم، ئىلىمگە بولغان ھېسسىياتىم، ئىشتىياقىم ۋە ئەدەپلىك كەيپىياتىم بىلەن ئىلىم _ مەرىپەتنى مەزمۇن قىلغان، ئالتە دەپتەرنى بىر مۇقاۋىغا توپلەپ، ۋاراقلىرىغا ئىجتىھات قەلىمى بىلەن زىننەت بېرىپ يېزىلغان قىممەت باھالىق، ئالتۇنغا سېتىۋالغان مۈلكۈم بولغان «مەسنەۋىي شەرىف» ناملىق كىتابىمنى قەشقەرنىڭ ئوپال رايونى تاغ باغرىدا، سۈزۈك بۇلاق سەھنىسىدە دەپنە قىلىنغان ھەزرىتى مەۋلام، دىنىنىڭ قۇياشى، ھۇسەين (ئوغلى) قەلەم ئىگىسى بولغان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرىغا مۇتلەق ۋەخپە ۋە ئەبەدىي سەدىقە (قىلدىم).

بۇ ئۇلۇغ ئەدىبكە (مۇتلەق ۋەخپە قىلغان) ئىلىم _ مەرىپەت مەزمۇنىدىكى بۇ كىتابىمنى ئەدىبلەر بىلەن ئىلىم ئەرباپلىرىنىڭ دىنىنىڭ قۇياشى، ھۇسەين (ئوغلى) قەلەم ئىگىسى بولغان مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مۇبارەك قەبرىسى ئۈستىدە، سۈزۈك بۇلاق ئەتراپىدا ئولتۇرۇپ مۇتالىئە قىلىپ، قەلەم ئىگىسى بولغان ھەزرىتى مەۋلام، دىنىنىڭ قۇياشى، ھۇسەين (ئوغلى) مەھمۇد كاشغەرىي ھەققىدە دۇئا قىلىپ، مۇسۇلمان ئەۋلادلىرى ۋە مىللىتىمىزنىڭ خەلق ئاممىسىغا ئىلىم ئۆگىتىپ، ئۇلارنىڭ تولۇق پەزىلەتلىك بولۇشىغا تىرىششىنى ئۈمىد قىلىمەن. ۋەخپە قىلغان مەزكۇر كىتابىمغا باش شاگىرتىم موللا ئەيد خەلپەت موللا ئەۋەز ئوغلىنى باشقۇرغۇچى قىلىپ تەيىنلىدىم، دەپ تۆۋەندە موللا سادىق ئەلەم ئۆز مۆھرۈمنى باستىم.

مەزكۇر ئىقرارىمنىڭ راستلىقىغا مۇدەررىس ئۆلىما ئەلىنەزەر ئاخۇنۇم، باش كاتىپ موللا ئەبدۇرەھىم نىزارى، نورۇز كاتىپ، تۇردۇش كاتىپ، تۇردى شەيخ ئاخۇنۇم، موللا غۇجىلاق، ئوپالدىن زەيدىن قورۇلبېگى قاتارلىقلار گۇۋاھتۇر.

مۆھۈر:

داخلىق ئۆلىما، دەۋرنىڭ ئالىمى موللا سادىق شاھ ئەلا ئوغلى.

(مۆھۈر ھىجرىيە 1208- يىلى ئويۇلغان)

③ ۋەخپىنامىدە ئىسمى چىققان شەخسلەر توغرىسىدا:

**موللا سادىق ئەلەم ئىبنى شاھ ئەلا:** قەشقەر شەھىرىدىن، قەشقەر دۆلەتباغ يېزىسىدىكى مەدرەسەئى ھامىدىيەدە ئوقۇپ، كېيىن قەشقەر خانلىق مەدرىسىگە مۇدەررىس بولغان. قەشقەر قازىلار مەھكىمىسىنىڭ قازىسى، ئۆز دەۋرىنىڭ مەشھۇر ئالىمى.

**ئەلنەزەر ئاخۇنۇم:** ئەسلى لوپچۇندىن، ئۆز دەۋرىدىكى قەشقەرنىڭ چوڭ دىنىي ئۆلىمالىرىدىن، ئىسكەندەر ۋاڭنىڭ مەدرىسىسىگە مۇدەررىس بولغان.

**ئەبدۇرەھىم نىزارى:** قەشقەر ئوپالدىن، ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتىنىڭ كۆزگە كۆرۈنگەن ۋەكىللىرىدىن، قەشقەر ھاكىمى زوھۇرىددىنىنىڭ ئوردا كاتىپى.

**نورۇز كاتىپ:** قەشقەر ھاكىمى زوھۇرىددىنىنىڭ ئوردا كاتىپى ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتىدا كۆزگە كۆرۈنگەن شائىرلاردىن بىرى، ئەدەبىي تەخەللۇسى زىيائىي.

**تۇردۇش كاتىپ:** قەشقەر ھاكىمى زوھۇرىددىنىنىڭ ئوردا كاتىپى، ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتىدا كۆزگە كۆرۈنگەن شەخسلەرنىڭ بىرى، ئەدەبىي تەخەللۇسى غەرىبىي.

**تۇردى شەيخ ئاخۇنۇم:** شۇ يىللاردا «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ شەيخى، «سۇلتان سۇتۇق بۇغراخان تەزكىرىسى» نىڭ ئاپتورى، بىزنى بۇ نۆۋەت ئاغزاكى ماتېرىيال بىلەن تەمىنلىگەن باۋدۇن قارىنىڭ بوۋىسى.

**موللا غوجىلاق:** ئاتۇش مەشھەتتىكى سۇلتان سۇتۇق بۇغراخان مازىرىنىڭ شەيخى.

**زەيدىن قورۇلبېگى:** شۇ دەۋردە ئوپالدا قورۇلبېگى (چېگرا بېگى) بولۇپ تۇرغان شەخس.

④ ۋەخپىنامىنىڭ تەكشۈرۈلۈشى:

مەھمۇد كاشغەرىينىڭ يۇرتى ۋە مازىرى توغرىسىدا بىزدىن ئىلگىرى باشقىلاردىمۇ ئىزدىنىشلەر بولغان. مەسىلەن، ئابلىمىت روزى ئۆزىنىڭ «ئالىم مەھمۇد كاشغەرىي ۋە ئۇنىڭ ‹دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك› ناملىق كىتابى» دېگەن ماقالىسىدە مۇنداق دەيدۇ:

«... مەشھۇر ئەبدۇرەھىم نىزارىنىڭ:

... يەنە ھەزرىتى شەيخ ھەبىبى ئەجەم،

كى قايراغدا قىلمىش ۋۇجۇدى ئەدەم.

ئوپالدا ياتىپدۇر ھەزرەتى مەۋلەۋى،

كى موللام ئاتاپ ھەر زەئىفۇ قەۋى

دېگەن بېشارەتلىرىدىن ئالىم مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئاتىسى ياكى ئۆزىنىڭ قەبرىگاھلىقى خەلق تەرىپىدىن ئوپال يېزىسىدا ‹ھەزرىتى موللام› نامىنى ئالغان بولۇشى كېرەك، دەپ قىياس قىلىش مۇمكىن»[1].

ماقالىدە «ھەزرىتى موللام» مازىرىنىڭ مەھمۇد كاشغەرىي بىلەن ئۇنىڭ ئاتىسى ھۇسەيىندىن زادى كىمگە مەنسۇپلۇقى ئېنىق بايان قىلىنمىغان. بۇ ماقالە ئېلان قىلىنغاندىن كېيىن، ئوپالنىڭ پېشقەدەم مائارىپچىسى مەرھۇم قاسىم رېھىم «ئازىق مەھەللىسى توغرىسىدا» دېگەن بىر ماقالىسىدە ئالىمنىڭ يۇرتى ئاتۇشتىكى «ئازاق» بولماستىن، ئوپالدىكى «ئازىق» مەھەللىسى ئىكەنلىكى توغرىسىدىكى كۆزقاراشنى ئىلگىرى سۈردى[2].

مەرھۇم قاسىم رېھىمنىڭ قالدۇرۇپ كەتكەن يازما مەلۇماتىچە، 1928-يىللىرىدىلا ئوپالدىن ئۆمەر زاھىرى (ئۆمەر داموللا)، ئۆزبېك ئالىملىرىدىن ئابدۇرۇسۇل داموللا، دوختۇر ئابدۇلئەزىم ۋە ئابدۇرۇپ قارى داموللىلار مەھمۇد كاشغەرىينىڭ قەشقەر ئوپالدا تۇغۇلغانلىقى توغرىسىدا، شۇنىڭدەك بۇخارا شەھىرىدىمۇ بۇ ھەقتە بىر مەزگىل بەس - مۇنازىرىلەر بولۇپ، نەتىجىدە، ئوپال ئازىقتا تۇغۇلغانلىقى ئىسپاتلانغانلىقى توغرىسىدا ئۆزئارا سۆھبەتلەر قىلىشقان.

بىز بۇ قېتىم ئاغزاكى رىۋايەتلەر، تەزكىرە خاتىرىسى قاتارلىقلار ئارقىلىق مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرى ھەققىدىكى ئېنىق كۆز قارىشىمىز ئىپادىلەنگەن بىرىنچى قېتىملىق دوكلاتىمىزنى يازغان بولساقمۇ، لېكىن ھەرقانداق بىر ئىلمىي

[1] «شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى ئىلمىي ژۇرنىلى (ئىجتىمائىي پەن قىسمى)»، 1981- يىل 1- سان 17- بەتكە قاراڭ.

[2] «قەشقەر كونىشەھەر ئەدەبىياتى»، 1981- يىل 2- سان 92- بەتكە قاراڭ.

ھۆكۈم ياكى بىر ئىلمىي قاراش ئەمەلىي پاكىتلار بىلەن ئىسپاتلىنىشى لازىم بولغاچقا، بىز بۇنى پەقەت مەسىلىنىڭ باشلىنىشى دەپلا قارىغاندۇق. بىز گەرچە ئۆز كۆز قارىشىمىزغا خېلى زور دەرىجىدە ئىشەنچتە بولساقمۇ، ئۇنى تەستىقلايدىغان بىرەر ئەمەلىي پاكىتنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشىنى ئارزۇ قىلاتتۇق. ئىمىر ھەسەن قازى ئاخۇنۇم مۇشۇنداق ھالقىلىق پەيتتە مەزكۇر ۋەخپىنامىنى تەقدىم قىلدى. بىز 1983- يىلى 5- ئايدا بۇ ۋەخپىنامىنى ئاپتونوم رايونىمىز ۋە مەركەزدىكى مەخسۇس ئىلمىي ئورگانلارنىڭ ياردىمى ئارقىسىدا قەلىمى، ئىشلەتكەن سىياھى ۋە قەغىزى قاتارلىق جەھەتلەردىن تەكشۈرۈشتىن ئۆتكۈزدۇق. نەتىجىدە، ۋەخپىنامە يېزىلغان بەتتىكى ئىككى خىل قەغەز ( يەنى، بىرى ئەسلى «مەسنەۋىي شەرىف» كۆچۈرۈلگەن سېرىق رەڭدىكى قەغەز، يەنە بىرى «مەسنەۋىي شەرىف» نىڭ ئەسلى بەتلىرى تىككەن جايدىن يىرتىلىپ كەتكەچكە، ئۇنى قايتا تۇپلەش ئۈچۈن تىكىلىدىغان جايغا چاپلانغان ھال رەڭلىك قەغەز) نىڭ ھەر ئىككىلىسى 100 يىلدىن ئاشقان قەغەز ئىكەنلىكى، خەتنىڭ قومۇش قەلەم بىلەن يېزىلغانلىقى، ئىشلەتكەن سىياھنىڭ ھازىرقى زاماندىكى كاربونلۇق قارا سىياھ بولماستىن، قەدىمدە ئىشلىتىلىدىغان قارا سىياھ ئىكەنلىكى، ۋەخپىنامىنىڭ ھەقىقەتەن مىلادىيە 1836- يىللىرى ئەتراپىدا يېزىلغانلىقى ئېنىقلاندى.

ۋەخپىنامىدىن كۆرۈنۈپ تۇرۇپتۇكى، ئالىمنىڭ نامى خەلقىمىز ئارىسىدا تاكى يېقىنقى ئەسىرلەرگىچە ئۆچمىگەن، ئەۋلادتىن – ئەۋلادقا ھەرخىل يوللار بىلەن يادلىنىپ كەلگەن. نامەلۇم بىر ئاپتور تەرىپىدىن مەھمۇد كاشغەرىيگە ئاتاپ يېزىلغان:

«ئەلۋىدا ئەي شەيخ مەۋلانايى شەمسىددىن پىرىم،
ئەلۋىدا ئەي مەھمۇد ئىسمىڭ ھەمد ئۇرگەتتىنىڭ بىزىم.»

دەپ باشلانغان مەرسىيىدىنمۇ بۇنى ئېنىق كۆرگىلى بولىدۇ.

تېكىست

بۇلاردىن باشقا، بۇ مازارنىڭ ھىجرىيە 1245 (مىلادىيە 1829- 1830) (يولۋاس)- يىلى ۋە ھىجرىيە 1315 (مىلادىيە 1897- 1898) -يىللىرى قايتا رېمونت قىلىنىپ تۇرۇلغانلىقىمۇ ئۇنى خەلقىمىزنىڭ يادلاپ كېلىۋاتقانلىقىنىڭ دەلىلى.

گەرچە ئالىمنى ئۇلۇغلاپ ئېيتىلغان «مەۋلام» سۆزى ھازىر «موللام» دېيىلىپ كەتكەن بولسىمۇ ۋە ئالىمنىڭ ئىسمى مازار شەيخلىرىنىڭ خاتىرىسىدە «مەھمۇدىيە ئىبنى ھەسەنىيە» ياكى «مەھمۇدىيە ئىبنى ھۇسەين» دېگەندەك شەكىللەردە كۆرۈلسىمۇ، لېكىن بۇ ۋەخپىنامىدە ناھايىتى ئېنىق قىلىپ «ھەزرىتى مەۋلام شەمسىددىن ھۇسەين ساھىب قەلەم مەھمۇد كاشغەرىي» دېيىلگەن.

شۇنى ئەسكەرتىپ ئۆتۈش لازىمكى، بۇ ۋەخپىنامىدە «ھۇسەين» دېگەن سۆزدىن ئاۋۋال «ئىبنى» (ئوغلى) دېگەن سۆز چۈشۈپ قالغان. بۇ بەلكىم بىر قانچە ئەسىرلىك ئۇزاق جەرياندا ئالىمنىڭ ئاتىسىنىڭ ئىسمى ئالىمنىڭ سۈپىتى تەرىقىسىدە چۈشىنىلىپ ۋە شۇنداق قوللىنىلىپ كەتكەنلىكتىن بولسا كېرەك. چۈنكى، ئەرەب تىلىدا «ھۇسەين» سۆزى «ھەسەن — گۈزەل، چىرايلىق، ياخشى» سۆزىنىڭ كىچىكلىتىپ (ئەركىلىتىپ) ئېيتىلىشى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك «ئوپال» سۆزىنىڭ «ئويپال» شەكلىدە ئېلىنىشى بۇ سۆزنىڭ بىرىنچى بوغۇمىنى «ئوي» (ئوي يەر) دەپ چۈشەندۈرىدىغان خەلق ئېتىمولوگىيىسى ئاساسىدا بولغان بولسا كېرەك.

## 3. مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ھاياتىغا دائىر بەزى مەسىلىلەر

ئالىمنىڭ خانزادە بولۇپ تۇرۇقلۇق، بىر ھەربىي سەركەردە ئەمەس، بەلكى بىر ئالىم بولۇپ يېتىشىپ چىقىشى ئۇنىڭ ھاياتى توغرۇلۇق بولغان تەتقىقاتتا دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك مۇھىم مەسىلىلەرنىڭ بىرى. بۇ ئەلۋەتتە ئۆز دەۋرىنىڭ ئىجتىمائىي شارائىتى ۋە شۇ جۈملىدىن، ئالىمنىڭ ئائىلىۋى ھاياتى بىلەن مۇناسىۋەتلىك.

ئىجتىمائىي شارائىتتىن ئالغاندا، بۇ دەۋر قاراخانىيلاردا ئىلىم — مەرىپەت يۈكسەلگەن دەۋر بولۇپ، ئالىمنىڭ بوۋىسى مۇھەممەد بىننى يۈسۈپ ۋە بولۇپمۇ

ئۇنىڭدىن كېيىنكى ھەسەن بىننى سۇلايمان قاتارلىقلار قاراخانىيلار ھاكىمىيىتىدە ئىلىم - مەرىپەتنىڭ ھامىيسى بولغان شەخسلەر ئىدى، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ئىلىم ھاسىل قىلىشى ئۈچۈن شارائىت تولۇق يار بەرگەنىدى. بۇ ئەھۋال تەزكىرىدە «شاھى ئېھرام»نىڭ ئۆز ئوغلى ھۇسەينگە ئىلىم - ھۇنەر ئۆگىتىش ئۈچۈن بولغان ئىزدىنىشلىرى ۋە پۇقراغا ئىلىم - ھۇنەر ئۆگىنىش توغرۇلۇق چىقارغان يارلىقى قاتارلىقلار ئارقىلىق بايان قىلىنىدۇ. ئائىلىۋى ھاياتىدىن ئالغاندا، ئالىمنىڭ ئانا تەرەپ بوۋىسى خوجا سەيپىدىن ئوقۇمۇشلۇق كىشى بولغان. شۇڭا ئۇ ئۆزىنىڭ بىردىنبىر پەرزەنتى بولغان بۇبى رابىيەنى كىچىكىدىن ئوقۇمۇشلۇق، ئەخلاقلىق قىلىپ تەربىيىلىگەن. مۇنداق ئائىلىدە دۇنياغا كەلگەن مەھمۇد كىچىكىدىن ھەم ئەلەم، ھەم قەلەم تەربىيىسى كۆرگەن بولسىمۇ، ئۇ بىر سەركەردە بولۇش ئىستىكىدە بولغان ئەمەس، بەلكى ئۇ ئۆزىنىڭ پۈتۈن ھاياتىنى مۇشۇنداق ئەبەدىي ئۆچمەس ئىلمىي ئىشقا سەرپ قىلغان. ئالىمنىڭ ئون نەچچە يىل قىر - سەھرالارنى كېزىپ، جاپا - مۇشەققەتكە چىداپ تەتقىق قىلىش روھى، «دىۋان»دا كەلتۈرۈلگەن خەلق قوشاقلىرى بىلەن خەلق ماقال - تەمسىللىرى ئارقىلىق ئىپادىلەنگەن گۈزەل ئىنسانىي خىسلىتى ۋە ئەخلاق - پەزىلىتى، ئەلۋەتتە، ئالدى بىلەن ئۇنىڭ ئائىلىسىدىن، بولۇپمۇ ئانىسى بۇبى رابىيەدىن سىڭگەن تەربىيىنىڭ نەتىجىسى.

ئالىم باشلانغۇچ مەلۇماتنى ئوپال ئازىقتا، يۇقىرى مەلۇماتنى قەشقەرنىڭ ئاتاقلىق مەدرىسىلىرىدە ئالغان. قەشقەر دۆلەتباغدىكى «ھۇسەين پەيزۇللا غوجام» مازىرىنىڭ شەيخلىرىدىن ئىگىلىگەن مەلۇماتلارغا قارىغاندا[1]، ھۇسەين پەيزۇللا غوجامنىڭ ئاتىسى سۇرىيە شاملىق بولۇپ، تەخەللۇسى «مىرى مۇئەللا» دېيىلىدىكەن، ئانىسى قەشقەر گۈلباغلىق بۇبى سەلىمە ئىكەن. بۇ كىشىنىڭ قاراخانىيلار جەمئىيىتىدە ئابرۇيى چوڭ بولۇپ، سەيىدئەلى ئارسلانخان (سۇلتان سۇتۇق بۇغراخاننىڭ نەۋرىسى، بۇبى ئەلانۇر خېنىمنىڭ ئوغلى) ئۇ كىشىنى

---

[1] بىزگە بۇ ھەقتە ئاغزاكى مەلۇمات بەرگۈچىلەر: مەزكۇر مازارنىڭ ھازىرقى شەيخى تۇرسۇن شەيخ (66 ياش، ئەجدادلىرىنى بەشىنچى ئەۋلادىغىچە بىلىدۇ) ۋە ھۇسەين پەيزۇللا غوجام مەسچىتىنىڭ ئىمامى ئابلىز ئابدۇقادىرلار.

«دۇئاگوْيوْم» دەيدىكەن. هۇسەين پەيزۇللا غوجام سەيد ئەلى ئارسلانخان دەۋرىدە دۆلەتباغدىكى «مەدرەسەئى هامىدىيە» دە مۇدەررىس بولۇپ تۇرغان، سەيدئەلى ئارسلانخاننىڭ ئۆلۈمىدىكى ۋەقەلەرگە ئارىلاشقان. بۇ كىشى ئۇزۇن ياشىغان بولۇپ، يۇسۇپ قادىرخان ئۆلگەندىمۇ هايات ئىكەن... بىزنىڭ قارىشىمىزچە، مەهمۇد كاشغەرىي «دىۋان»دا بايان قىلغان «شەيخ ئىمام زاهىد هۇسەين ئىبنى خەلەف كاشغەرىي» نەق مۇشۇ زاتتۇر. مەهمۇد كاشغەرىينىڭ ئۇنى «ئۇستاز» دەپ تىلغا ئېلىشىمۇ شۇنىڭدىن بېشارەت بېرىدۇ. م. شاكىر ئۆلكۇ تاشىرنىڭ «قەشقەرلى مەهمۇد» دېگەن كىتابىدا كۆرسىتىلىشىچە، نېمىس شەرقشۇناسلىرىدىن مارتىن هارتمان «دىۋان»نىڭ بىرىنچى تومى بېسىلىشى بىلەن ئېلان قىلغان بىر ماقالىسىدە (هىجرىيە 1331- يىلى) «دىۋان» دا مەهمۇدنىڭ ئۇستازى سۈپىتىدە كۆرسىتىلگەن قەشقەرلىك خەلەف ئوغلى هۇسەين ئاتلىق بىر ئالىم هەققىدە تاجۇلئىسلام سەمئانىينىڭ «كىتابۇلئەنساق»دا مەلۇمات بارلىقىنى بىلدۈرگەن. سەمئانىي قەشقەردە يېتىشكەن ئالىملارنى بايان قىلغاندا، هۇسەيىننىمۇ تىلغا ئالغان ۋە ئۇنىڭ پەزىلەتلىك، تەقۋادار بىر شەيخ بولۇش بىلەن بىللە ئۇنىڭ سۆزلىگەن رىۋايەتلىرىگە ۋە ۋەقەلىكلىرىگە ئىشىنىشكە بولىدىغانلىقىنى ئېيتقان[1].

بۇلاردىن باشقا، يەنە شۇنى ئېيتىش كېرەككى، جامال قارشىنىڭ كانپوردا قەبۇلى مەتبەسىدە بېسىلغان «سۇرراھ» دېگەن كىتابىدا (يېزىلغان ۋاقتى 12- ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرى) بۇ كىتابنىڭ قەشقەردىكى «مەدرەسەئى ساجىيە» كۇتۇپخانىسىدا ساقلانغان تېببىي قامۇس «سۇهاھ جەۋهەرى» (مىلادىيە 1002- يىلى فارابلىق ئىسمائىل جەۋهەرى تەرىپىدىن يېزىلغان) دىن تاللاپ ئېلىنغانلىقى ئېيتىلغان. بۇ ئەهۋال ئۇ دەۋردە قەشقەردە هەرقايسى پەنلەر بويىچە يۇقىرى بىلىملەر بېرەلەيدىغان مەدرىسىلەرنىڭ بارلىقىنى ۋە بۇلاردا يېتەرلىك ماتېرىياللار توپلانغانلىقىنى، يۇقىرى بىلىم ئېلىش شەرت - شارائىتىنىڭ تولۇقلۇقىنى كۆرسىتىدۇ.

---

[1] قاراڭ: م. شاكىر ئۆلكۇ تاشىر، «قەشقەرلى مەهمۇد » 15-بەت، 1972يىل، ئەنقەرە. «دىۋان» ئۇيغۇرچە بىرىنچى توم 456- بەت.

ئالىمنىڭ ئەرەب تىلىنى پۈتۈن تۈركىي تىللارنىڭ گراماتىكىسىنى ۋە لۇغىتىنى يېزىپ چىقالىغۇدەك دەرىجىدە ئىگىلىشى ئۇنىڭ مۇشۇنداق مەشھۇر ئالىملاردىن تەربىيە كۆرگەنلىكىدىن دېگىلى بولىدۇ.

## 4. خۇلاسە

يۇقىرىدا بايان قىلغانلىرىمىزغا بىنائەن تۆۋەندىكى خۇلاسىگە كېلىمىز:

1) ئالىم قەشقەر ئوپالنىڭ ئازىق مەھەللىسىدە دۇنياغا كەلگەن.

2) ئالىم ئاتا تەرەپتىن ئالغاندا، قاراخانىيلار جەمەتىدىن يۈسۈپ قادىرخاننىڭ ئوغلى مۇھەممەدنىڭ نەۋرىسى؛ ئانا تەرەپتىن ئالغاندا، ئازىق مەھەللىسىدىن دەۋرنىڭ ئوقۇمۇشلۇق كىشىسى خوجا سەيپىدىن بۇزرۇكۋارنىڭ قىزى بۈبى رابىيەنىڭ ئوغلى.

3) ئالىم ئىپتىدائىي مەلۇماتنى ئوپالدا ئالىدە، يۇقىرى مەلۇماتنى قەشقەردە ھۈسەين ئىبنى خەلەف كاشغەريي قاتارلىق ئالىملاردىن ئالغان.

4) ئالىمنىڭ سىرتقا چىقىپ كېتىشى تەزكىرىدىكى «ھىجرىيە 450- يىلىدىن باشلاپ ئىلىم نۇرىنى ئالەمگە ياyغان» دېگەن ئىبارىلەرگە قارىغاندا، مىلادىيە 1058 — 1059- يىللىرىغا توغرا كېلىدۇ. شۇڭا، پرىتساكنىڭ مۆلچەرىچە، مۇھەممەد بىنى يۈسۈپ مىلادىيە 991 — 999- يىللىرى، ھۈسەين بىنى مۇھەممەد 1010— 1019- يىللىرى تۇغۇلغان دېيىلسە، ئۇ چاغدا تازا توغرا بولمىسىمۇ، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ تەخمىنەن مىلادىيە 1028 — 1037- يىللىرى ئارىلىقىدا تۇغۇلغانلىقىنى مۆلچەرلەشكە بولىدۇ. دېمەك، ئالىمنىڭ يۇقىرىدا سۆزلەنگەن پاجىئەلىك ۋەقەلەردىن كېيىن، سىرتقا چىقىپ كەتكەن ۋاقتى ئۇنىڭ 20 ياكى 29 توققۇز ياش ۋاقتىغا توغرا كېلىدۇ. بىزچە، 29 ياش ۋاقتى ئەقىلگە تېخىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ. چۈنكى، ئالىم ئون نەچچە يىل جەرياندا تۈركىي تىلىدا سۆزلەشكۈچى قەبىلىلەرنى ئارىلاپ يۇرۇپ ماتېرىيال توپلىغان، ئاندىن بۇ ئەسەرنى يېزىشقا كىرىشكەن. «دىۋان»دىكى بايانلاردىن شۇ نەرسە مەلۇمكى، ئالىم ئالدى بىلەن «كِتَابُ جَوَاهِرِ النَّحْوِ فِي لُغَاتِ التُّرْكِ — كىتابۇ جەۋاھىرىن نەھۋى فى لۇغاتىت تۈرك» («تۈركىي تىللارنىڭ گراماتىكىسىغا

ئـائـت جەۋھەرلـەر»)نـى، ئـاندىن بـۇ «دىـۋان»نـى يازغـان. شـۇنداق بولغـاندا، «دىۋان» يېزىلغان ۋاقىتلاردا ئالىم ئومۇمەن 50 ياشلار ئەتراپىدا بولغان بولىدۇ.

5) مەھمۇد كاشغەرىينىڭ باغداتقا قانداق بارغانلىقى مەلۇم بولمىسىمۇ، ئەمما ئۇ باغداتتا قالغان ئەمەس. مەيلى تەزكىرىدىن، مەيلى خەلق ئاغزىدىكى رىۋايەتلەردىن قارىغاندا، ئۇ 89 يېشىدا قايتىپ كەلگەن ۋە ئوپالدا سەككىز يىل مۇدەررىسلىك قىلىپ، ئەتراپقا ئىلىم ـ مەرىپەت تارقىتىپ، 97 يېشىدا ۋاپات بولغان. شۇڭا، ئالىمنىڭ ۋاپاتىغا گەرچە 900 يىلغا يېقىن ۋاقىت ئۆتكەن بولسىمۇ، خەلق ئۇنى ئەنئەنە بويىچە «ئىلىمگە ھۆددىگەر پىرىم» دەپ ھۆرمەتلەپ كەلمەكتە.

ئالىمنىڭ قانداق قايتقانلىقىغا كەلسەك، خەلق رىۋايىتىدە، باغداتقا مەخسۇس سودا كارۋىنى ئەۋەتىلگەن ۋە بۇ كارۋان «مۇق يولى» ئارقىلىق تۆگىنىڭ ئۈستىگە شىۋەلىك ياساپ، شۇنىڭدا ئولتۇرغۇزۇپ، يامان يەرلەردە كىشىلەر يۆدۈپ ئېلىپ كەلگەن، دېيىلىدۇ.

تارىخىي ئەھۋالدىن قارىغاندا، مىلادىيە 1102 ــ 1103- يىللىرى ھۈسەين بىننى مۇھەممەدنىڭ بىر نەۋرە تۇغقانلىرىدىن ھەسەن بىننى سۇلايماننىڭ ئوغلى ئەھمەد بىننى ھەسەن ئارسلانخان تەختكە ئولتۇرغان ۋە 1105- يىللىرى مەھمۇد بىننى ئابدۇلجەلىل كاشغەرىي يېتەكچىلىكىدە باغداتقا ئەلچىلەر ئۆمىكى ئەۋەتكەن. قاراخانىيلار تارىخىدا بۇ دەۋر ئەۋلادلار ئوتتۇرىسىدىكى نىزالار تۈگەپ، بىر قەدەر تىنچلىق، ئىناقلىق ھۆكۈم سۈرگەن دەۋر بولغاچقا، ئالىمنىڭ مۇشۇنداق بىر شارائىتتا قايتىپ كەلگەنلىكى تارىخىي ئەھۋالغا ئۇيغۇن كېلىدۇ. شۇڭا، بىز ئالىمنىڭ مەيلى خەلق ئەۋەتكەن سودا كارۋىنى ئارقىلىق ياكى باغداتقا ئەۋەتىلگەن شۇ ئەلچىلەر ئۆمىكى ئارقىلىق قايتىپ كەلگەنلىكىدىن ئىبارەت ھەر ئىككى خىل ئېھتىمالنى چەتكە قاقمايمىز. ئەگەر ئۇنى 97 يېشىدا ۋاپات بولدى، دېگەن رىۋايەت توغرا بولسا، يۇقىرىقى پەرىزىمىز بويىچە ئالىمنىڭ ۋاپاتى 1126- يىللارغا توغرا كېلىدۇ.

6) ئوپالدىكى «ھەزرىتى موللام» مازىرى ھەقىقەتەن مەھمۇد كاشغەرىينىڭ مازىرى. شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق مەدەنىيەت نازارىتى مەدەنىيەت يادىكارلىقلىرى باشقارمىسى، قەشقەر ۋىلايەتلىك مەدەنىيەت

يادىكارلىقلىرىنى قوغداش ئورنى ئارخېئولوگىيە گۇرۇپپىسىنىڭ ئوپالدا ئېلىپ بارغان مەخسۇس تەكشۈرۈشىدىن چىقىرىلغان خۇلاسە بىزنىڭ بۇ قارىشىمىزنىڭ توغرىلىقىنى ئىسپاتلىدى.

7) مەسىلىنىڭ مۇنداق ئېنىقلىنىشى بىزنىڭ پارتىيە 12- قۇرۇلتىيىنىڭ پارلاق لۇشيەنىنىڭ يېتەكچىلىكىدە ئىلىم - پەن ساھەسىدە قازانغان زور ئۇتۇقلىرىمىزنىڭ بىرى. بۇ ئىلىم دۇنياسى ئۈچۈن بىر يېڭى خۇش خەۋەر، شۇنىڭ بىلەن بىللە، مەھمۇد كاشغەرىينىڭ ۋەتىنى، يۇرتى توغرىسىدا غەرەزلىك ھالدا بۇرمىلاپ ئوتتۇرىغا قويۇلغان قاراشلار ئۈچۈن بىر ئەمەلىي جاۋاب.

**1983- يىلى 12- ئاينىڭ 22- كۈنى، ئۈرۈمچى**

**(«تارىم» ژۇرنىلىنىڭ 1984- يىللىق 3- سانىدىن ئېلىندى)**



# قوشۇمچە (2)

## ۋەخپەنامە كۆچۈرۈلگەن «مەسنەۋىي شەرىف» قولىيازمىسىدىن ئېلىنغان فوتو سۈرەتلەر











«مەسنەۋى شەرىف»نىڭ تۆتىنچى دەپتىرى ئاخىرلاشقان، بەشىنچى دەپتىرى باشلانغان بەتلىرى (بۇ ئىككى دەپتەر ئارىسىدىكى بوش ئورۇنغا ۋەخپىنامە كۆچۈرۈلگەن).

# قوشۇمچە (3)

## مەھمۇد كاشغەرىي مازىرىدىن ئېلىنغان فوتو سۈرەتلەر

مەھمۇد كاشغەرىي مازىرىنىڭ قايتا ياسىلىشتىن بۇرۇنقى كۆرۈنۈشى





# 《新疆文库》第一批出版文献目录

下列未注明文种的均为汉文文献，标注◉者为已出版文献

## 甲部：新疆各民族经典力作

◉ 1 **福乐智慧**(汉文全译本) 优素甫·哈斯·哈吉甫著 郝关中等译 新疆人民出版社 2013.12

◉ 2 **福乐智慧**(维吾尔文古语散文体今译本) 维吾尔文 优素甫·哈斯·哈吉甫著 新疆社会科学院民族文学研究所译 新疆人民出版社 2013.11

◉ 3 **福乐智慧**(维吾尔文古语诗体今译本) 维吾尔文 优素甫·哈斯·哈吉甫著 新疆社会科学院民族文学研究所译 新疆人民出版社 2013.11

4 **福乐智慧**(手抄本影印本) 回鹘文、阿拉伯文 优素甫·哈斯·哈吉甫著 新疆人民出版社

5 **突厥语大词典**(汉文全译本) 麻赫默德·喀什噶里著 校仲彝等译 新疆人民出版社

◉ 6-7 **突厥语大词典**(维吾尔文全译本) 维吾尔文 麻赫默德·喀什噶里著 新疆人民出版社 2015.4

◉ 8 **突厥语大词典**(维吾尔文索引本) 维吾尔文 麻赫默德·喀什噶里著 新疆人民出版社 2015.4

◉ 9 **突厥语大词典**(手抄本影印本) 阿拉伯文 麻赫默德·喀什噶里著 新疆人民出版社 2015.4

10 **中国维吾尔十二木卡姆**(原始录音图书版) 维吾尔文 库尔班·巴拉提等整理 新疆青少年出版社

◉ 11 **中国维吾尔十二木卡姆**(原始录音CD版) 维吾尔文 新疆音像出版社整理 新疆音像出版社 2015.4

◉ 12-13 **江格尔**(史诗歌手演唱原文记录本)(1)(2)(附光盘) 蒙古文 新疆民间文艺家协会搜集、整理 新疆人民出版社 新疆音像出版社 2013.11

◉ 14 **格斯尔**(史诗歌手演唱原文记录本) 蒙古文 新疆民间文艺家协会搜集、整理 新疆人民出版社 2013.11

◉ 15-18 **玛纳斯**(居素甫·玛玛依演唱原文记录本)(1)(2)(3)(4) 柯尔克孜文 新疆民间文艺家协会搜集、整理 新疆人民出版社 2013.12

19-22 **玛纳斯**(史诗歌手演唱原文记录本)(1)(2)(3)(4) 柯尔克孜文 新疆民间文艺家协会搜集、整理 新疆人民出版社

## 乙部：新疆珍贵史籍和史料

◉ 1-3 **二十四史西域史料辑注** 陈世明等编注 新疆大学出版社 2014.2

◉ 4 **二十四史西域史料译注——《史记》《汉书》** 维吾尔文 新疆大学中亚文化研究所编译 新疆人民出版社 2013.11

◉ 5 **二十四史西域史料译注——《后汉书》《三国志》《晋书》《宋书》** 维吾尔文 新疆大学中亚文化研究所编译 新疆人民出版社 2013.11

◉ 6 **二十四史西域史料译注——《魏书》《北齐书》《周书》《隋书》《北史》** 维吾尔文 新疆大学中亚文化研究所编译 新疆人民出版社 2013.11

◉ 7 **二十四史西域史料译注——《新唐书》** 维吾尔文 新疆大学中亚文化研究所编译 新疆人民出版社 2013.11

◉ 8 **二十四史西域史料译注——《新五代史》《宋史》《辽史》《金史》《元史》《明史》** 维吾尔文 新疆大学中亚文化研究所编译 新疆人民出版社 2013.11

9 **山海经** 佚名 新疆人民出版社
**穆天子传** 佚名 新疆人民出版社
**佛国记** 晋·法显 新疆人民出版社

10 **大唐西域记校注** 唐·玄奘、辩机著 季羡林等校注 新疆人民出版社

◉ 11 **古西域行记十一种** 新疆美术摄影出版社 2013.11
**宋云行纪** 北魏·宋云
**往五天竺国传笺释** 唐·慧超
**悟空入竺记** 唐·悟空
**杜环经行记** 唐·杜环
**高居海使于阗记** 五代·高居海
**西州使程记** 宋·王延德
**西游录** 元·耶律楚材
**长春真人西游记** 元·李志常
**西使记** 元·刘郁
**北使记** 金·刘祁
**西域行程记 西域番国志** 明·陈诚、李暹

12–13 **西征纪略** 清·张寅 新疆人民出版社
**异域录** 清·图理琛 新疆人民出版社
**从军杂记** 清·方观承 新疆人民出版社
**西北域记** 清·谢济世 新疆人民出版社
**昆仑河源考** 清·万斯同 新疆人民出版社
**西行日记** 清·赵钧彤 新疆人民出版社
**西征纪程** 清·王大枢 新疆人民出版社
**西行纪程** 清·杨炳堃 新疆人民出版社
**轮台杂记** 清·史善长 新疆人民出版社
**东归日记** 清·方士淦 新疆人民出版社
**红山碎叶** 清·黄濬 新疆人民出版社
**莎车行记** 清·倭仁 新疆人民出版社
**西行日记** 清·冯焌光 新疆人民出版社
**冰岭纪程** 清·景廉 新疆人民出版社
**西辕琐记** 清·宋伯鲁 新疆人民出版社
**辛卯侍行记** 清·陶保廉 新疆人民出版社
**河海昆仑录** 清·裴景福 新疆人民出版社
**昆仑旅行日记** 清·温世霖 新疆人民出版社
**辛亥抚新纪程附壬子归程记** 清·袁大化 新疆人民出版社
**新疆伊犁乱事本末** 清·袁大化 新疆人民出版社
**西陲今略(秦边纪略)** 清·梁份 新疆人民出版社
**塞北纪闻、塞北纪程** 清·马思哈 新疆人民出版社
**西征纪略** 清·殷化行 新疆人民出版社

14–15 **三州辑略** 清·和宁 新疆青少年出版社

16 **乌鲁木齐事宜** 清·永保 新疆青少年出版社
**塔尔巴哈台事宜** 清·永保 新疆青少年出版社
**伊犁事宜** 清·永保 新疆青少年出版社
**乌什事宜(孚化志略)** 清·保恒、达绶 新疆青少年出版社
**乌鲁木齐政略** 清·索诺木策凌 新疆青少年出版社
**喀什噶尔英吉沙尔事宜** 清·永保 新疆青少年出版社
**喀什噶尔略节事宜** 清·珠克登 新疆青少年出版社
**喀喇沙尔事宜** 清·斐森布 新疆青少年出版社
**新疆大记、新疆大记补编** 清·阚凤楼 吴廷燮补 新疆青少年出版社

17 **中亚蒙兀儿史——拉失德史** 米尔咱·马黑麻·海达尔著 新疆人民出版社

◉ 18 **中亚蒙兀儿史——拉失德史** 维吾尔文 米尔咱·马黑麻·海达尔著 新疆人民出版社 2014.8

◉ 19 **中国经营西域史** 曾问吾 新疆人民出版社 2014.2

**丙部:新疆历代各类人物文集、传记**



**丁部:综合性、专题性著述集**

«شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىش ھەيئىتى

دىۋانۇ لۇغاتىت تۈرك ( تۈركىي تىللار دىۋانى )

تېكىست ( ئىككى كىتاب )

---

**ئاپتورى:** مەھمۇد كاشغەرىي
**تەكشۈرۈپ بېكىتكۈچى:** «دىۋان»نىڭ يېڭى نەشرىنى تەكشۈرۈپ بېكىتىش گۇرۇپپىسى
**مەسئۇل مۇھەررىرى:** مۇھەممەتتۇردى مىرزىئەخمەت
**مەسئۇل كوررېكتورى:** گۈلشەھەر نېغمەت
**باش لايىھەلىگۈچىلەر:** نىڭ چېڭچۇن لىيۇ كەنخەي
**باسما نازارەتچىسى:** جېڭ جۇڭ
**رەسسام:** غازى ئەھمەد
**بېزەك نەقىشلىرىنى ئىشلىگۈچىلەر:** تۇرسۇن غازى، يۈسۈپجان داۋۇت
**مۇقاۋا خېتىنى يازغۇچى:** مەمەت نەۋبەت

**نەشر قىلغۇچى:** «شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى»نى تۈزۈپ نەشر قىلىش ھەيئىتى
شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى
**ئادرېسى:** ئۈرۈمچى شەھىرى جەنۇبىي ئازادلىق يولى 348 ـ نومۇر
**پوچتا نومۇرى:** 830001
**تېلېفون:** 0991 - 2827472
**بەت ياسىغۇچى:** ئۈرۈمچى ئۈممەت خەلقئارا سودا چەكلىك شىركىتى
**باسقۇچى:** جۇڭخۇا سودا باسما (گۇاڭدۇڭ) چەكلىك شىركىتى
**نەشرى:** 2015 ـ يىلى 4 ـ ئاي 1 ـ نەشرى، 1 ـ بېسىلىشى
**فورماتى:** 1194 × 889 1/16
**باسما تاۋىقى:** 73
**تىرازى:** 1 — 1500
**كىتاب نومۇرى:** ISBN 978 - 7 - 228 - 169991 - 7
**ئومۇمىي باھاسى** (ئىككى كىتاب): 330.00 يۈەن

---

«شىنجاڭ مەدەنىيەت خەزىنىسى» ھۆكۈمەت تور ئادرېسى: http://www.xjwenku.com